مۇھەممەت قۇتۇپ ئەسەرلىرى (1)

# 20 ـ ئەسىردىكى جاھىلىيەت

## جاهلية القرن العشرين

مۇھەممەت قۇتۇپ

# مۇندەرىجە



بىز بۇ كىتابنى 15 كۈن يول مېڭىش ئارقىلىق
تورتۇ سىتاقىلىپ چىقاردۇق ئاللاھنىڭ رەھمىتى
بىلەن ئۇيغۇر مەرىكى دوستاقىلىپ قويغايسىلەر

1

# ئاپتورنىڭ ھاياتى ھەققىدە...

بىز ئاپتورنىڭ ھاياتى ھەققىدە خىلى كۆپ ئىزدەنگەن بولساقمۇ، بىراق ئۇنىڭ تەرجىمھالى توغرىلىق ھېچقانداق مەلۇماتقا ئېرىشەلمىدۇق. ھەتتا ئۇنىڭ قاچان تۇغۇلۇپ، قاچان ئالەمدىن ئۆتكەنلىكىنى بىلىشكىمۇ مۇۋەپپەق بولالمىدۇق.

شۇنداقتىمۇ بىزنىڭ ئاپتورغا بولغان يۈكسەك ھۆرمەت ۋە ئىخلاسىمىز؛ ھەمدە ئۇيغۇر ئوقۇرمەنلىرىنى ئاپتورنىڭ ھاياتىدىن خەۋەردار قىلىشقا بولغان قىزغىن ئارزۇ ۋە ئۈمىدىمىز ئاپتورنىڭ ھاياتى ھەققىدە بىلگىنىمىزچە قەلەم تەۋرىتىشىمىزنىڭ زۆرۈرلىكىنى ھىس قىلدۇردى.

* * *

«20 ـ ئەسىردىكى جاھىلىيەت» ناملىق بۇ ئالەمشۇمۇل ئەسەرنىڭ ئاپتورى مۇھەممەد قۇتۇب ھازىرقى زامان ئىسلام ئويغىنىش ھەرىكىتىنىڭ ئاساسلىق ۋەكىلى ۋە بايراقدارلىرىدىن بىرى. شۇنداقلا مەشھۇر ئىسلام مۇتەپەككۇرى بولۇپ، ئۇ قۇتۇبى ئائىلىسىدىن چىققان سەئىد قۇتۇپ، ئامىنە قۇتۇپ، پاتىمە قۇتۇپ ۋە ئائىشە قۇتۇپ ...تىن ئىبارەت بەش پەرزەنتنىڭ بىرى ئىدى.

سەئىد قۇتۇپ ھاياتى ھەققىدىكى: «ئۇ 1906 ـ يىلى مىسىرنىڭ ئەسيۇت ئۆلكىسىدىكى مۇشا دىگەن يېزىدا، بىر ئەرەب دىھقان ئائىلىسىدە دۇنياغا كەلگەن» دىگەن بىر جۈملە سۆز، ئۇنىڭ ئىنىسى بولغان مۇھەممەد قۇتۇبنىڭ قاچان قەيەردە تۇغۇلغانلىقى ھەققىدە بىزنى كىچىككىنە مەلۇمات بىلەن تەمىنلەيدۇ. ھېچ بولمىغاندا بىزنىڭ شۇ ھەقتىكى تەسەۋۋۇرىمىزنى ئازىراق بولسىمۇ رېئاللىققا ئايلاندۇردۇ.

مۇھەممەد قۇتۇب ھەقىقەتەن پەزىلەتلىك ئالىم، شۇنداقلا ھەقىقى ئىسـ

لام مۇتەپەككۇرى .

قۇتۇبى ئائىلىسىنىڭ ئەسەرلىرىنى ئىزچىل تۈردە نەشر قىلىپ كېلىۋاتقان «شەرق نەشرىياتى» ئاپتورنىڭ هاياتى ھەققىدە مۇنداق ئىزاھات بېرىدۇ : «مۇھەممەد قۇتۇب بىر دۆۋە كىتابلار ئارىسىدىن چىققان يازغۇچى ئەمەس . بەلكى قان تېمىپ تۇرغان جەڭگاھتىن كەلگەن يازغۇچى» .

توغرا ، ئاپتور باشقا يازغۇچىلارغا ئوخشاش ئىشخانىسىغا قامىلىپ قالغان ، كىتابلار دۆۋىسى يېنىدىن نېرى كېتەلمەيدىغان قۇرۇق نەزىرىيەچىسى ئەمەس ! بەلكى ئۇ رېئاللىقنى «ئىسلام كۆزنىكى» بىلەن كۆزەتكەن ھەتتا جەڭ مەيدانلىرىنى ئارىلىغان ئوتيۈرەك ئىنقىلابچى مۇجاھىد ئۆز ۋاقتىدا ئافغانىستان مۇجاھىدلىرى سوۋېت ئىتتىپاقىغا قارشى جاھان قىلىۋاتقاندا ، ئاپتورنىڭ مىسىردىن ئافغانىستانغا كېلىپ ئىنقىلابچى ياشلارغا تۇتۇق سۆزلەپ ، ئۇلارنى جاھانغا ئىلھاملاندۇرغانلىقى بۇ نۇقتىنى تولۇق دەلىللەپ بېرىدۇ .

بىزنىڭ بىلىشىمىزچە مۇھەممەد قۇتۇپ هاياتىدا 20 پارچىدىن ئارتۇق ئەسەر يازغان بولۇپ ، ئۇنىڭ ئەسەرلىرى نەزىرىيىۋىچىلىكتىن پۈتۈنلەي خالى . ئۇنىڭ ئەسەرلىرىدە ئىسلام روھى بىلەن رېئاللىق زىچ بىرلەشتۈرۈۋېتىلگەن. شۇنداقلا ئۇنىڭ ئەسەرلىرىدە ئىسلامنىڭ ئىچى ۋە سىرتىدىكى دۈشمەنلەرنىڭ ھەرخىل ۋاستىلار بىلەن ئىسلامغا قاراتقان سۇيقەستلىرى ناھايىتى ئېنىق ۋە روشەن كۆرسىتىپ بېرىلگەندىن باشقا ، ھەرقايسى تەبەقىدىكى مۇسۇلمان خەلقلەر ، ئالىملار ، داھىلار ۋە يېتەكچىلەرنىڭ «نۇقسان»لىرى ئىسلام مەيدانىدا تۇرۇپ تەنقىد قىلىنغان .

ئۇنىڭ ئەسەرلىرىنىڭ يەنە بىر ئالاھىدىلىكى شۇكى ، ئۇنىڭ پۈتكۈل ئەسەرلىرىدىن جاھىلىيەتلىك دۇنياغا نىسبەتەن كۈچلۈك ئىسيان روھى ناھايىتى ئېنىق ئەكس ئېتىپ تۇرىدۇ . بۇ خىل روھ كىشىلەرنىڭ قەلبىنى ئىسلام روھى بىلەن توشقۇزغاندىن باشقا ، ئىسلامنى ئۆز مەنىسىدە چۈشىنىۋېلىشقا ياردەم بېرىدۇ .

ئاپتور جاھىلىيەت دۇنياسىنىڭ كۆككە تاقاشقان ئېگىز بىنالىرى ۋە ئاشۇ بىنالاردىكى توسقۇنلۇق قىلغۇچى كۈچلەرنىڭ كۆپلىكىگە قارىماي

تەمكىنلىك ۋە سالماقلىق بىلەن ئۇلارغا جەڭ ئېلان قىلىدۇ .
هەرقانداق شارائىتتا ۋە هەرقانداق دەۋردە ئىسلام مەيدانىدا مۇستەھ-
كەم تۇرۇش ۋە ئۆز مەيدانىدىن ۋاز كەچمەسلىك ؛ شۇنداقلا كەسكىنلىك ،
قەتئىيلىك ۋە رادىكاللىق ئاپتورنىڭ ، ۋە ئاپتور ئەسەرلىرىنىڭ ئاساسلىق
ئالاھىدىلىكى ۋە خۇسۇسىيىتى .

مۇھەممەد قۇتۇپ ئاكىسى سەئىد قۇتۇپنىڭ ۋاپاتىدىن كېيىن (سەئىد
قۇتۇپ دارغا ئېسىلىپ شەھىد قىلىنغاندىن كېيىن ) ئۇنىڭ ئىدىدىيىسىگە
ۋە تۇتۇپ ماڭغان يولغا ئىزچىل تۇردە ۋارىسلىق قىلىپ كەلدى . ئۇ بىر
تەرەپتىن سەئىد قۇتۇبنىڭ ئەسەرلىرىنى رەتلەپ ، نەشىر قىلسا ، يەنە بىر
تەرەپتىن كۇنسىرى يېڭىلىنىپ تۇرىۋاتقان دۇنياغا نىسبەتەن ئۇنىڭ ئەسەر-
لىرىنىڭ مەزمۇنىنى بويلاپ ، كۆپلىگەن يېڭى ئەسەرلەرنى يازدى .

ئۇ سەئىد قۇتۇبنىڭ «ئىسلام تەسەۋۋۇرنىڭ پىرىنسىپلىرى» ناملىق
كىتابىنىڭ «كىرىش سۆز »دە مۇنداق يازىدۇ : «ئىسلام تەسەۋۋۇرىنىڭ
پىرىنسىپلىرى» ناملىق كىتاب ئاكام سەئىد قۇتۇبنىڭ ئەڭ ئاخىرقى هاياتى-
دا يازغان كىتابى بولۇپ ، ئاكام ئۆلۈمگە هۆكۈم قىلىنغاندىن كېيىن -
هۆكۈم ئىجرا قىلىنىشتىن ئىلگىرى - مەزكۇر كىتابنى تۈرمىدە «ئەيىنا-
مە »نىڭ ئارقا بېتىگە يېزىپ تاماملىغان ئىدى ··· بىراق بۇ كىتاب بىزنىڭ
قولىمىزغا يېتىپ كەلگىچە بولغان ئارىلىقتا ، ئۇنىڭدىكى «ئىنسان» ۋە
«هايات» دىگەن ئىككى باب يوقۇلۇپ كەتتى ··· مەن ئۇزاق مەزگىللەرگىچە
كۈتتۈم . دوسلىرىمىزدىن كىمدۇ بىراۋلارنىڭ ئاشۇ «ئىككى باب»نى ماڭا
يەتكۈزۈپ بېرىشنى ئۈمىد قىلاتتىم . ئاشۇ جەرياندا بەزىلەر ماڭا خەت
يېزىپ : «سەن قاچانغىچە كىتابنى نەشر قىلماي ئاشۇ يوقالغان «ئىككى
باب »نى كۈتۈب تۇرىۋەرىسەن» ··· ئۇنى ئۆزۈڭلا يېزىپ پۈتتۈرسەڭ بولما-
دۇ ؟ ئاكاڭدىن قالسىلا بۇ خىزمەتنى قىلالايدىغان ۋە قىلىشقا لايىق بىردىن-
بىر ئادەم سەن ئىدىڭ» دىيىشتى . ئەمما مەن بۇ تەلەپنى كەسكىن رەت
قىلدىم . چۈنكى مەن بۇنداق قىلالمايتتىم . ئەمەلىيەتتىمۇ مەن هەرقايسى
جەهەتتىن ئاكامغا يەتمەيتتىم ··· شۇنداق قىلىپ ئاكام كىتابىنىڭ كىرىش
سۆزىدە تىلغا ئېلىپ ئۆتكەن ئاشۇ «ئىككى باب»نى تاپالمىدۇق . گەرچە

كىتاب نەشر قىلىنغان بولسىمۇ ، بىراق ئۇنىڭ ئاشۇ ئىككى «باب»ى كەم بولۇپ قالدى »

بىز يۇقارقى بايانلاردىن مۇھەممەد قۇتۇبنىڭ سەئىد قۇتۇبنىڭ ھەقىقى ئىز باسارى ، شۇنداقلا ئۇنىڭ ئىسلاھات ھەرىكىتىنى داۋاملاشتۇرغۇچى ئىكەنلىكىنى چوڭقۇر ھېس قىلىمىز .

گويا الله سەئىد قۇتۇبنى ئۆز دەرگاھىغا ئېلىپ كەتكەن بولسىمۇ بىراق ئۇنىڭ ئورنىدا (بۇ دۇنيادا ) ئۇنىڭ قېرىندىشىنى - بۈگۈنكى ئەۋلادلارنى ھەقىقى ئىسلام روھى بىلەن ئۇچراشتۇرىدىغان ئىككىنچى «سەئىد قۇتۇب »نى - مەيدانغا كەلتۈرگەندەك تۇيغۇلارغا كېلىپ قالىمىز .

ئۇستاز مۇھەممەد قۇتۇب ھەقىقى ئىسلام مۇتەپەككۇرى . ئۇنىڭ ئەسەرلىرى مەۋدۇدى ، نەدۋى ۋە سەئىد قۇتۇبنىڭ ئەسەرلىرى قاتارىدا بۈگۈنكى زۇلمەتلىك دۇنياغا مەشئەل يېقىپ ، ئىسلام ئويغىنىش ھەرىكىتىنىڭ «خەرىتىسى» سۈپىتىدە ئىسلام ياشلىرىنى كەلگۈسى دۇنيانىڭ ئاۋانگارت جەڭچىلىرىدىن بولۇشقا يېتەكلىمەكتە ! ...

— تەرجىماندىن

## ئەسەرنىڭ ئۇيغۇرچە تەرجىمىسىگە كىرىش سۆز

ھۆرمەتلىك ئوقۇرمەن !

ئون يىلدىن بىرى ئۇيغۇر جەمئىيىتىدە نەشر قىلىنىۋاتقان دىنى ماتېرىياللارنىڭ سانى گەرچە نەچچە يۈز پارچىدىن ئېشىپ كەتكەن بولسىمۇ ، بىراق بۇ ماتېرىياللار جەمئىيەتكە چوڭقۇر تەسىر كۆرسىتەلمىدى . ياكى جەمئىيەتتە بىرەر بۇرۇلۇش ھاسىل قىلىپ ، جەمئىيەتتە مەلۇم ئىقىم پەيدا قىلالمىدى .

سەۋەبى بۇ ئوقۇشلۇقلار (مەۋدۇدى ۋە سەئىد قۇتۇبنىڭ ئەسەرلىرىدىن باشقا ) ساپلا ئىبادەت شەكلىلىك (قانۇن ـ تۈزۈم خاراكتېرلىك ) ماتېرىياللار بولغىنى ئۈچۈن ، ئۇلارنىڭ كۆڭۈل بۆلگىنى پەقەت ئىنسان مەۋجۇدىيىتىنىڭ سىرتقى (شەكلى ) ھەرىكىتىلا بولدى . قەلب ۋە ئىدىيىنى ئۆزگەرتىشتىن بۇرۇن ھەرىكەتنى ئۆزگەرتىش ئۈچۈن ئىلىپ بېرىلغان ئىسلاھات تەدبىرلىرى ئومومىيۈزلۈك مۇۋەپپەقىيەت قازىنالمىدى .

كىشىلەر نىمىنىڭ توغرا ، نىمىنىڭ خاتا ئىكەنلىكىنى يۈزەكى چۈشەندى . ئىسلام دىن ھەققىدە باشلانغۇچ خاراكتېرلىك ساۋاتقا ئىگە بولدى . بىراق چۈشەنگەنلىرىنى ئەمەلىيەتتە ئىجرا قىلغۇدەك روھقا ئىگە بولالمىدى . ئۇلارنىڭ قەلبى ، روھى دۇنياسى بەلكى پۈتكۈل ۋۇجۇدى ئىسلام روھى بىلەن تويۇنالمىدى . «ئىسلام روھى»غا بولغان ئىنتىلىش پەسەيمىدى . كىشىلەر ئۆزلىرى چۈشەنگەن ھەقىقەتنى ئىجرا قىلىش كېرەكلىكىنى بىلدى . بىراق قانداق ئىجرا قىلىش لازىملىقىنى بايقىيالمىدى . ئۇلار ئۆزلىرى بىلگەن ۋە چۈشەنگەن ئىسلام پىرىنسىپلىرىنى ئىجرا قىلماقچى بولغىنىدا ، قارشىلىق «ئىشكەل»لىرى ھەر تەرەپتىن ئۇلارنىڭ پۇت ـ قوللىرىنى بوغۇپ قويدى . ئۇلار بۇ «ئىشكەل»لەرنى قانداق پاچاقلاپ تاشلاپ ، ئۇنىڭ ئاسارىتىدىن قانداق قۇتۇلۇش كېرەكلىكىنى تونۇپ يېتەلمىدى . چۈنكى ، ئۇلارغا ئىسلام دىنىنىڭ نېمىلىكىنى بىلدۈرگەن ئاشۇ

ئوقۇشلۇقلار ئۇلارنىڭ قەلبى ۋە ئىدىيىسىنى ئىسلام روھى بىلەن توشقۇزال-
مىدى . ئۇلارنىڭ ۋۇجۇدىنى ھەقىقى ئىمان نۇرى بىلەن نۇرلاندۇرالمىدى .
ئۇلارنىڭ ۋۇجۇدى ھەقىقى ئىمان بىلەن تويۇنمىدى . ئەڭ مۇھىمى ئىدىيە
جەھەتتە ئاشۇ قارشىلىق ۋە دۈشمەنلىك ئۈستىدىن غەلىبە قىلىپ ، جاھىلى-
يەتنىڭ ئىگىز سېپىللىرىدىن بۆسۈپ ئۆتەلىگۈدەك يۈكسەك ئېتىقاد ئۇلار-
نىڭ قەلبىدىن ئورۇن ئالمىدى .

«ئەگەر مۆئمىنلەرگە قۇرئان ئايەتلىرى ئوقۇپ بېرىلسە ، بۇ ئايەتلەر ئۇلارنىڭ ئىمانىنى ھەسسىلەپ كۈچەيتىدۇ » (2 :8)

كىشىلەر ئىسلام دىنىنى چۈشەندى ، دىن ھەققىدە مەلۇم ساۋاتقا ئىگە بولدى ... بىراق ئۇلارنىڭ قەلبىدە ھامان بىر بوشلۇق ، ھامان بىر كاۋاك مەۋجۇد ئىدى ... ئۇلار بۇ بوشلۇقنى توشقۇزماقچى ، قەلبىنى تويۇندۇرماقچى بولاتتى . ئەمما بىز ئۇلارغا ئۇلار ئىنتىلگەن نەرسىلەرنى تەقدىم قىلالمىدۇق . ئۇلار ئېھتىياجلىق بولغان نەرسىلەرنى ئۇلارغا دەل ۋاقتىدا بېرەلمىدۇق .

كىشىنى ئەپسۇسلاندۇرىدىغىنى ، زىيالىيلار (مىللەتچىلەر) دەل ئاشۇ بوشلۇقنى چىڭ تۇتتى . ئۇلار غەربنىڭ ئالىقاچان بۇزۇلغان سېسىق چىرىندىلىرىنى ئىدىيە ۋە قىممەت قاراش سۈپىتىدە بازارغا سالدى . بۇ چىرىندىلەر ئالىقاچان ئىچ - ئىچىدىن سېسىپ كەتكەن بولسىمۇ ، بىراق ئۇلارنىڭ سىرتقى قىياپىتى «گۈزەل» بولغاچقا ، كىشىلەرنىڭ ناھايىتى تېزلا قوللىشىغا ۋە ئېتىراپ قىلىشىغا ئېرىشتى . مۇسۇلمانلار ئاشۇ سېسىق چىرىندىلەرگە ئۆزىنى ئاتتى ... چۈنكى مىللەتچىلەر - جاھىلىيەتنىڭ قارا ھەيكەللىرىگە ئىسلامنىڭ نۇرلۇق كىيىملىرىنى كىيدۈرۈپ قويغان ئىدى .

ئېنىق قىلىپ ئېيتقاندا ئۇيغۇر مۇسۇلمان ياشلىرى مىللەتچىلەر تەرىپىدىن يېزىلغان نەرسىلەرنى بەك كۆپ ئوقۇپ كەتتى ... مىللەتچىلەر ھەر تەرەپتىن يازدى . ئىجتىمائىيەت ، ئىقتىساد ، سىياسەت ، ئەخلاق ، ئەنئەنە ، تارىخ ، ئەدەبىيات ۋە سەنئەت ... ھەققىدە يازدى . بىرى ئىجتىمائىيەت ھەققىدە يازسا ، بىرسى سىياسەت ھەققىدە يازدى . بىرى ئىقتىساد ھەققىدە يازسا ، يەنە بىرى ئەدەبىيات ھەققىدە يازدى ... قىسقىسى يېزىش كۆنسىرى

ئەۋجىگە چىقتى. يۇقىرى پەللىگە كۆتۈرۈلدى...

ھالقىلىق مەسىلە شۇكى، ئۇلار ئەسەرلىرىگە ھەممىشە ئىسلامى توس بېرىپ كەلدى. ئۇلار بىرەر ئايەت ياكى بىرەر ھەدىسنى ئەسەرلىرى ئىچىگە كىرگۈزۈپ قويۇش ئارقىلىق ئۆزىنىڭ رەزىل مەقسىتىنى ئىنتايىن ئۇستىلىق بىلەن يوشۇردى. قۇرئان ئايەتلىرى ۋە پەيغەمبەرنىڭ ھەدىسلىرى مىللەتچىلەرنىڭ ئۆزىنى نىقابلايدىغان نىقاۋى بولۇپ قالدى. بۇ نىقاپ كىشىلەرنىڭ كۆز ئالدىنى تۇمانلاشتۇرۇپ، ئۇلارنىڭ ماھىيىتىنى بىلىۋېلىشقا ۋە ھەقىقى ئەپتى - بەشىرىسىنى كۆرۈۋېلىشقا توسقۇنلۇق قىلدى.

كىشىلەر ئاشۇ نەرسىلەرنى ئىسلام دەپ چۈشەندى... ھەتتا ئۆزىنىڭ كېتىۋاتقان «يول»ىدا ئاشۇ نەرسىلەردىن يولىيورۇق ئالدى... ئەمەلىيەتتە ئۇلار ئۇپئوچۇق جاھىلىيەت ئىدى. جاھىلىيەت ھەرگىزمۇ ئىسلام ئۈچۈن «يول» كۆرسىتىپ بېرەلمەيتتى. كىشىلەر ئاشۇ خىل بۇزۇق ئۇقۇملارنىڭ تەسىرىگە كۆپ ئۇچراپ كەتكىنى ئۈچۈن ئىسلامنىڭ سۈرىتى ئۇلارنىڭ قەلبىدە زادى ئېنىق بولمىدى. ئۇلار ئىسلامنىڭ قانداق بولىدىغانلىقىنى ئېنىق بىلەلمىدى. ئەمدىكى جىددى مەسىلە ئۇزۇندىن بېرى ئۇلارنىڭ قەلبىدە مەۋجۇت بولۇپ كەلگەن جاھىلىيەت بىناسىنى يىقىتىپ تاشلاپ، ئۇنىڭ ئورنىدا يېڭى بىر ئىسلام بىناسىنى قۇرۇش مەسىلىسى ئىدى... كىشىلەرنىڭ مىللەتچىلەرگە - جاھىلىيەتكە - بولغان يۈزلىنىشىنى ئىسلامغا ۋە ھەقىقەتكە قايتۇرۇش مەسىلىسى ئىدى.

«سىلەر مۇستەملىكىچىلەرنى قەلبىڭلاردىن چىقىرىۋېتىڭلار، ئۇلار سىلەرنىڭ زېمىنىڭلاردىن چىقىپ كېتىدۇ»

«سىلەر ئىسلام دۆلىتىنى قەلبىڭلاردا قۇرۇڭلار، ئۇ سىلەرنىڭ زېمىنىڭلاردا قۇرۇلىدۇ» (ھەسەنۇل بەننا)

دىققەت قىلىشقا تېگىشلىك مۇھىم مەسىلىلەرنىڭ بىرى شۇكى مۇسۇلمانلارنىڭ ئىڭىدىكى ئىسلام پەقەت مەسچىد - خانىقالاردا ۋە ئاياللارنىڭ رومال - پۈركەنجىلىرىدىلا ئىپادىلەندى. ئەمما ھاياتنىڭ ئىجتىمائىي، ئىقتىسادى، سىياسىي ۋە ئەخلاقى تەرەپلىرى پۈتۈنلەي دىندىن يىراقلاشتۇرۇۋېتىلدى. شۇ سەۋەبتىن تا ھازىرغىچە بىزدە ھەقىقى ئىسلام مەيداندا

تۇرۇپ يېزىلغان، مۇشۇ تىمىدىكى ئەسەرلەردىن بىرەسىمۇ نەشر قىلىنىپ باقمىدى. كىشىلەر مەسچىتتىن چىقىپ كەتسە ئەتراپتىكى مەسىلىلەرگە قارىتا كىتابلاردىن جاۋاب تاپالمىدى. ئۇلارنى ھەر تەرەپتىن قورشىۋالغان رەڭگارەڭ دۇنياغا نىسبەتەن قانداق پوزىتسىيە بىلدۈرۈشنى بىلەلمىدى. (ئىنكار قىلىش بىلەن قوبۇل قىلىش ئوتتۇرىسىدا بىر قارارغا كېلەلمىدى) ئۇلار يالغۇز ئىجتىمائىيەت ياكى ئىقتىسادىنىلا ئەمەس، بەلكى تارىخ، سىيا-سەت، مەدەنىيەت، ئەنئەنە ۋە ئەدەبىيات ـ سەنئەت مەسىلىلىرىمۇ ھەققى ئىسلام پىرىنسىپى ۋە ئىسلام ئۆلچىمى بىلەن ئۆلچەش كېرەكلىكىنى، ئاشۇ خىل ئاتالغۇ ۋە مەزمۇنلارنىڭ ئىسلام كاتېگورىيىسىدىن ھالقىپ كەتمەسلى-كى كېرەكلىكىنى زادى بىلەلمىدى.

دىمەك مۇسۇلمانلار غەرىپ دۇنياسىنىڭ مەدەنىيەت تاجاۋۇزچىلىقى ئالدىدا راستىنلا مەغلۇپ بولدى. مەغلۇبىيەتچىلىك ئۇلارنىڭ روھىنى سۇن-دۇرۇپ، ھەربىر مەسىلىگە قارىتا ئىسلام تۈزۈمى ۋە ئىسلام پىرىنسىپى بويىچە ئۆلچەم تۇرغۇزۇش روھىدىن ئۇلارنى مەھرۇم قىلدى. ئۇلار ئەر-كىن مەتبۇئاتلاردا نەشر قىلىنىۋاتقان «ئىسلام ئاتالغۇسى» ئاستىدىكى ھەر-قانداق ماتېرىيالنىڭ ـ قايسى بىر كاتتا ئەرباblارنىڭ نامى بىلەن يېزىلسۇن ـ ھەققى تىغ ئۇچىنى ئىسلامغا قاراتقان زەھەرلىك نەشتەر ئىكەنلىكىنى سەگەكلىك بىلەن تونۇپ يېتەلمىدى.

ئەڭ ئاخىرقى مۇھىم مەسىلە شۇكى، مەن ھەمىشە مۇسۇلمان ياشلار-نىڭ نەقەدەر ئۈمىتسىزلىكىنى ھىس قىلىمەن. ئۇلارنىڭ ئىچ ـ ئىچىدىن چىقىۋاتقان خۇرسىنىش، ھەسرەتلىنىشلەر ... ئۇلارنىڭ كۆز ئالدىدىكى «يول» نىڭ تېخىچە ئېنىق ئەمەسلىكىنى كۆرسىتىپ تۇرۇپتۇ ... نۇرلۇق چىراقنى ئۆز قولىدا تۇتۇپ تۇرۇپمۇ، ئۇنىڭ نۇرىدىن پايدىلىنىش ئىقتىدا-رىدىن مەھرۇم قىلىش؛ ئۆزى ماڭماقچى بولغان يولنىڭ خەرىتىسىنى تېخى-چە قولغا ئالالماسلىق بىز مۇسۇلمانلارنىڭ ئەڭ چوڭ پاجىئەيىمىزدۇر.

مىللەتچىلەردىن كەلگەن بۇ خىل ئۈمىتسىزلىك روھى ھازىرقى زامان مۇسۇلمان ياشلارنى قاتتىق زەھەرلەپ تاشلىدى ... ئۇلارنىڭ ئەسەرلىرىدە تەنقىد بىلەن مەدھىيە، ماختاش بىلەن قامچىلاش، خۇشاللىق بىلەن ئازاب

ئاربلىشىپ كەتكىنىگە ئوخشاشلا ئۈمىد بىلەن ئۈمىتسىزلىك، توغرا بىلەن خاتا، ھەق بىلەن ناھەق ...

ئاخىرقى ھېسابتا ئىمان بىلەن كۇپرى ئاربلاشتۇرۇۋېتىلىدۇ. ئۇلار قىسمەن خاتالىقلارنى مەلۇم دەرىجىدە كۆرسىتىپ بېرەلىسىمۇ، يىراق خاتالىقنىڭ ھەقىقى ماھىيەتلىك سەۋەبىنى ۋە ئۇنىڭدىن قانداق قۇتۇلۇشنىڭ توغرا يولىنى ئېنىق كۆرسىتىپ بېرەلمەيدۇ. چۈنكى ئۇلار مەسىلىنى ھە دىگەندىلا ماتېرىيالىستىك نۇقتىئىنەزەر بىلەن تەھلىل قىلىدۇ ۋە كۆزدىتىدۇ. ئۇلار بەخت، خۇشاللىق ۋە غەلىبىنى پەقەت مۇشۇ دۇنياغا مەنسۇپ دەپ قارايدۇ. ئەمما بۇ ھاياتنىڭ ئاخىرىدا ئىككىنچى بىر ھاياتنىڭ مەۋجۇدلۇقىنى ئۇلار قەتئىي ھىس قىلالمايدۇ ... ئۇلار ئەيىبلىگەن، تەنقىد قىلغان مەسىلىلەر ۋە ئۇلار ئۆزگەرتمەكچى بولغان «خاتالىق»لار ئەمەلىيەتتە تەنقىد قىلىنسىمۇ، قىلىنمىسىمۇ بولىدىغان؛ تەنقىد قىلغان ئىشلارنىڭ تۈزۈلۈشى كىشىلەرنىڭ رېئال ھاياتقا ھېچقانداق تەسىر كۆرسىتەلمەيدىغان ياكى كىشىلەرنىڭ ھاياتىدا چوڭ بىر بۇرۇلۇش ھاسىل قىلالمايدىغان ئادەتتىكى ئەرزىمەس نەرسىلەردۇر. شۇڭلاشقا ئۇلارنىڭ ئەسەرلىرىنى ئوقۇۋاتقان ئادەم گويا تۇمان ئىچىگە كىرىپ قالغاندەك قاياققا مىڭىشىنى پەقەت بىلەلمەيدۇ. ئەتراپىدىكى جاھالەت تۇمانلىرى ئۇنى ھەر تەرەپتىن قورشاپ، ئۇنىڭ روھىغا كۈچلۈك بىسىم پەيدا قىلىدۇ ... نەتىجىدە ئۇ رېئاللىقتىن، كەلگۈسىدىن ئۈمىدسىزلىنىپ، چۈشكۈنلۈك ۋە ئۈمىدسىزلىك، «كىسەللىك»گە گىرىپتار بولىدۇ.

ئەمما ئىسلام يولى دەل بۇنىڭ ئەكسىچە ئىسلامدا «يول» ناھايىتى ئېنىق ئىسلام كىشىلەرنىڭ نىمىنى مەدھىيلەپ نىمىنى تەنقىدلەش؛ نىمىدىن خۇشاللىنىپ، نېمىدىن غەزەپلىنىش كېرەكلىكىنى ناھايىتى ئېنىق كۆرسىتىپ بېرىدۇ. توغرا بىلەن خاتا، ھەق بىلەن ناھەق، ئىمان بىلەن كۇپرى، ئىسلام بىلەن جاھالەتنىڭ پەرقى ۋە چەك چېگرىسىنى تېخىمۇ ئېنىق سىزىپ بېرىدۇ. «ئىسلام يولى ئەگرىلىك ۋە قىڭغىرلىقتىن خالى تۈپتۈز «يول» بولۇپ، باشقا يوللار شەيتاننىڭ يوللىرىدۇر»

ئىسلام كىشىلەرنىڭ ھاياتتىن، كەلگۈسىدىن ئۈمىدسىزلىنىشىگە قەت-

ئىي يول قويمايدۇ . ئىسلام كىشىلەرنىڭ روھىدىكى تۇمانلارنى سۈپۈرۈپ تاشلاپ ، ئۇلارنىڭ قەلبىدە ۋە كۆز ئالدىدا ناھايىتى سۈزۈك ۋە پارلاق بىر مەنزىلنى نامايەن قىلىدۇ .

* * *

ھۆرمەتلىك ئوقۇرمەن !

قولىڭىزدىكى بۇ كىتاب ھاياتتىن ۋە كەلگۈسىدىن قەتئىي ئۈمىدسىز-لەنمەسلىك كېرەكلىكىنىلا ئەمەس ، بەلكى نېمە ئۈچۈن كەلگۈسىدىن ئۈ-مىدۋار بولۇش لازىملىقىنى ناھايىتى ئوچۇقلا كۆرسىتىپ بېرىدۇ .

ئاپتور بۇ كىتابتا ئىمان بىلەن كۇپرى ، ئىسلام بىلەن جاھالەت ، ھىدايەت بىلەن زالالەتنى ئۆزئارا سېلىشتۇرىدۇ ... ئۇلارنىڭ تەرەپدارلىرى-نى ئوتتۇرىغا چىقىرىپ ، ئۆزئارا مۇنازىرىگە سالىدۇ ... ئاخىرىدا كۇپرى ۋە جاھالەتنىڭ يەرشارىغا ئېلىپ كەلگەن ھالاكەتلىك ئاقىۋىتى ئۈستىدىن پەقەت ئىسلام ۋە ھىدايەتنىڭ پارلاق نەتىجىسى ئارقىلىقلا غەلىبە قىلغىلى بولىدىغانلىقىنى ئىلمىي ۋە ئەمەلىي پاكىتلار بىلەن مۇئەييەنلەشتۈرىدۇ .

بىزنىڭ ئەسكەرتىپ ئۆتمەكچى بولغىنىمىز شۇكى ، ئاپتور بۇ كىتابتا بەزىدە ئىسلام مەيدانىدا تۇرۇپ سۆزلىسە ، يەنە بەزىدە جاھىلىيەت مەيدانىدا تۇرۇپ سۆزلەيدۇ . بىراق جاھىلىيەتنىڭ مەيدانى ئەمەلىيەتتە ھەرگىزمۇ ئىسلامنىڭ ياكى ئاپتورنىڭ مەيدانى بولماستىن ، بەلكى پەقەت جاھىلىيەت-نىڭ مەيداندۇر .

ئوقۇرمەنلەر ئەسەرنى ئوقۇۋاتقان چاغدا ئىسلام بىلەن جاھىلىيەتنىڭ مەيدانىنى ئۆزئارا ئايرىلاشتۇرىۋەتمەسلىكى ، ئاپتورنىڭ مەيدانىنى ۋە ئەسەر-نىڭ مەزمۇنىنى خاتا چۈشىنىۋېلىشتىن ساقلىنىشى لازىم .

الله مۇۋەپپەقىيەتكە ئېرىشتۈرگۈچىدۇر .

— تەرجىماندىن

# 20-ئەسىردىكى جاھىلىيەت

كىشىلەر «20-ئەسىردىكى جاھىلىيەت» دېگەن بۇ ئاتالغۇدىن ھەيران قالىدۇ ۋە ئۇنى ئىنكار قىلىشىدۇ!

20-ئەسىر؟! ...... ماددىي ۋە مەنىۋى مەدەنىيەت، ئىلىم ۋە كەشپىدىيات، تەرتىپ ۋە ئىنتىزام ...... ئىنسانىيەتنىڭ تەبىئەتنى بويسۇندۇرۇشى، ئاتوم ۋا راكېتا ...... ئاشۇلارنىڭ ھەممىسى جاھىلىيەتمۇ؟!

بۈگۈن ئىنسانىيەت تارىختىن بۇيان يېتىپ باقمىغان دەرىجىدىكى ئەڭ يۈكسەك چوققىغا يەتتى ...... ئۇ كۈچ-قۇۋۋەت، ھۆكۈمرانلىق، ۋە بويسۇندۇرۇشتا شۇ چەككە يەتتىكى. يەر شارى ئاھالىسى بىرنەچچە ئەسىرلەر تۈگۈل، پەقەت ئون يىللار ئىلگىرى ئۇنى چۈشىدىمۇ كۆرۈپ باقمىغان ئىدى! ئاشۇنداق تۇرۇپ بىز قانداقمۇ ئىنسانىيەت بۇ 20-ئەسىردە جاھىلىيەت ئىچىدە ياشاۋاتىدۇ دېيەلەيمىز؟!......

ئىنسانىيەت بۈگۈن ئەركىنلىك ۋە ئازادلىق، قېرىنداشلىق ۋە باراۋەرلىك، دېموكراتىيە ۋە ئىجتىمائىي ئادالەت ...... دىن ئىبارەت «قىممەت» لەر سايىسىدا ياشاۋاتىدۇ! بۇنداق بولسا بىز ياشاۋاتقان بۇ ئەسىرنى قانداقمۇ جاھىلىيەت دەۋرى دېيەلەيمىز؟!

× × ×

كۆپلىگەن كىشىلەر «جاھىلىيەت»نى ئىسلامىيەتتىن ئىلگىرى — ئەرەب يېرىم ئارىلىدا بولۇپ ئۆتكەن — مەلۇم بىر مەزگىل دەپ ئويلايدۇ. ئەنە ئاشۇلار «ئاقكۆڭۈل» ئادەملەر ... ئۇلار پەيغەمبەرلىكتىن بۇرۇنقى ئەرەبلەرنىڭ ھاياتىنى اللە «سۇپەتلىگەن ئىشلارنىڭ راستلىقىدا» دە-تالاش قىلمايدۇ ھەمدە ئىسلامغا نىسبەتەن ئۇنىڭ ھەقىقەتەن جاھىلىيەت

ئىكەنلىكىگە چوڭقۇر ئىشىنىدۇ .

ئەمما بىر تۈركۈم «رەزىل» ئادەملەرمۇ بار... ئىسلامدىن تاشقىرى بىر كۈچ ئۇلارغا تەسىر كۆرسىتىدۇ . بۇ ھەقتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ : «تەرەپبازلىقنى تەشەببۇس قىلغۇچىلار مۇسۇلمان ھېسابلانمايدۇ»[1] بۇ ئادەملەر مۇشۇ ئىش ئۈستىدە دەتالاش قىلىدۇ . ئۇلار ئەرەب جاھىلىيىتىگە يان بېسىپ ، ئۇلار - ئەرەبلەر - قۇرئان سۆپەتلىگەندەك «جاھىلىيەت» ئەمەس ئىدى . چۈنكى ئەرەبلەرنىڭ مۇھىتىدا «پەزىلەتلەر» يۈكسەك ئەخلاقلار ، رۇم ۋە پارىسلاردىن كەلگەن «مەدەنىيەت» ، ۋە «مەلۇماتلار» بار ئىدى دېگەن ئىدىيىنى ئىلگىرى سۈرىدۇ . ئەمەلىيەتتە بۇ شەرقشۇناسلار بارلىققا كەلتۈرگەن ھازىرقى زامان «تەتقىقات»نىڭ «كەشپىيات»لىرى بولۇپ ، ھەرقاچان ئۇلار مەسىلىنى مۇسۇ خىل ئۆلچەم بىلەن ئۆلچەيدىغانلار بولسا ، ئۇنداقتا ئۇلار ئالدى بىلەن مۇشۇ 20-ئەسىردىمۇ جاھىلىيەتنىڭ مەۋجۇد ئىكەنلىكىنى تەسەۋۋۇر قىلالمايدۇ .

مەيلى ئاقكۆڭۈللەر ياكى رەزىللەر بولسۇن ، ھېچقايسىسى «جاھىلىيەت» ئۇقۇمىنى قۇرئان كۆڭۈل بۆلگەندەك ۋە ئەمەلىي رېئاللىقتىكىدەك بىلىپ يېتەلمەيدۇ .

* * *

ئاقكۆڭۈل ئادەملەر جاھىلىيەت كۆرۈنۈشلىرىنى ئادەتتىكى شېرىك ، ئىپتىدائىي بۇتپەرەسلىك ، قىساسخورلۇق ۋە ئەرەب مۇھىتىدا ئومۇملىشىپ كەتكەن ئەخلاقىي بۇزۇقچىلىقلار ئىچىدە چەكلەپ قويىدۇ . يەنى ئەرەب جاھىلىيەت «كۆرۈنۈشلىرى»نى «جاھىلىيەت»نىڭ ئۆزى دەپ قارايدۇ . شۇ سەۋەبتىن ئۇلار ئۇ جاھىلىيەتنى ئەرەب يېرىم ئارىلىدىكى مەلۇم بىر جايدا ، مۇئەييەن تارىخى دەۋردىكى مەلۇم بىر سۈرەتتە چەكلەپ قويىدۇ . ئۇلار جاھىلىيەتنى مەيلى ۋاقىت نۇقتىسىدىن ياكى رايون نۇقتىسىدىن

---

[1] مۇسلىم ، نەسەئى ، ئەبۇداۋوت ، رىۋايەت قىلغان .

بولمىسۇن مەڭگۈ كەلمەسكە كەتتى دەپ ئويلايدۇ.

رەزىل ئادەملەر «جاھىلىيەت»نى «ئىلىم»، «مەدەنىيەت» ماددىي تەرەققىيات، ئىدىيۋى، ئىجتىمائىي، سىياسىي ۋە ئىنسانىي «قىممەت» لەرنىڭ ئەكسى دەپ ئويلايدۇ. ئۇلار ئەرەبلەرنىڭ جاھىلىيەت ئەمەسلىكىنى ئىسپاتلاش ئۈچۈن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاگاھلاندۇرغان ئىسلامدىن تاشقىرى ئاشۇ كۈچنى جان-جەھلى بىلەن مۇداپىئە قىلىدۇ. ئۇلار ئويلايدۇكى، ئەرەبلەر بەزى مەرىپەتلەرنى بىلەتتى، قالاق ئەمەس ئىدى. ماددىي ۋە مەنىۋى مەدەنىيەت دەۋالغان بەزى ئىشلارغا ئادەتلەنگەن بولۇپ، قىممەتلەردىن خالى ئەمەس ئىدى. چۈنكى ئۇلاردا: سېخىيلىق، باتۇرلۇق، قىيىنچىلىققا ئۇچرىغانلارغا ياردەم بېرىش، شەرەپ، ئادىمگەرچىلىك، ئېسىللىك ۋە شۇنىڭغا ئوخشاپ كېتىدىغان ئىشلار ئۈچۈن جېنىنى پەيدا قىلىشتەك ئېسىل خىسلەتلەر بار ئىدى. شۇڭلاشقا قۇرئاننىڭ ئۇلارنى جاھىلىيەت دەپ سۈپەتلىشى تارىخى ھەقىقەت ئەمەس!!! شۇڭا ئۇلارنىڭ قارىشىچە 20-ئەسىر ئىنسانىيەتنىڭ شېرىن چۈشى رېئاللىققا ئايلىنىش مۇمكىن بولغان ئەڭ يۈكسەك پەللىدۇر.

بىز ئېيتىپ ئۆتكەندەك «ئۇلار جاھىلىيەت» ئۇقۇمىنى قۇرئان كۆڭۈل بۆلگەندەك ۋە ھەقىقىي رېئاللىقتەك بىلىپ يېتەلمەيدۇ.

جاھىلىيەت — كەلمەسكە كەتكەن تارىخنى دەۋر دەپ قارايدىغان ئاقكۆڭۈل كىشىلەرنىڭ تەسەۋۋۇر قىلغىنىدەك مۇئەييەن بەلگىلىك «كۆرنۈش» ئەمەس! بەلكى ئۇ شارائىت، مۇھىت، زامان ۋە ماكان دائىرىسىدە تورلۇق روللارنى ئالالايدىغان مۇئەييەن مەنبەدۇر. شۇڭا ئۇلارنىڭ ھەممىسى، كۆرۈنۈشلىرى پۈتۈنلەي ئوخشاپ كەتمىسىمۇ، بىراق جاھىلىيەتلىكتە بىر-بىرىدىن قىلچە پەرقلەنمەيدۇ.

جاھىلىيەت — مەيلى ئەرەب جاھىلىيىتىگە نىسبەتەن ئېيتىلسۇن ياكى 20-ئەسىرگە نىسبەتەن ئېيتىلسۇن رەزىل ئادەملەر تەسەۋۋۇر قىلغاندەك ئىلىم-مەرىپەت، ماددىي ۋە مەنىۋى مەدەنىيەت، ماددىي تەرەققىيات، ئىدىيۋى، ئىجتىمائىي، سىياسىي ۋە ئىنسانىي قىممەتلەرنىڭ مۇتلەق ئەكسى ئەمەس.

شۇبھىسىزكى جاھىلىيەت — قۇرئان مۇئەييەنلەشتۈرگەندەك — ئاللانىڭ ھىدايىتى بىلەن مېڭىشنى رەت قىلىدىغان روھى ھالەت ۋە ئاللا نازىل قىلغان ھۆكۈمنى رەت قىلىدىغان قانۇنى تۈزۈمدىن ئىبارەت. «ئۇلار جاھىلىيەت دەۋرىنىڭ ھۆكۈمىنى تەلەپ قىلامدۇ؟ اللاغا چىن ئىشىنىدىغان قەۋمنىڭ نەزىرىدە ھۆكۈمدە ئاللا دىنمۇ ئادىل كىم بار؟» (50 : 5)

ئۇنداقتا جاھىلىيەت ئاللانى تونۇش، ئاللانىڭ ھىدايىتى بىلەن مېڭىش، ۋە ئاللانىڭ قانۇنى بىلەن ھۆكۈم قىلىشنىڭ ئەكسى، ھەرگىزمۇ ئىلىم، ماددىي مەدەنىيەت ۋە ئىشلەپچىقىرىش ئۇنۇمى دېگەنلەرنىڭ ئەكسى ئەمەس!

* * *

قۇرئان ئەرەبلەرنىڭ ئاسترونومىيە، تەبىئەت، خىمىيەت ياكى تىبابەت بىلىملىرىنى بىلمىگەنلىكى ياكى سىياسىي تۈزۈملەرنى ئۇقمىغانلىقى ياكى ئۇلارنىڭ ماددىي ئىشلەپچىقىرىش مەيداندىكى يېتەرسىزلىكى ۋە ياكى بەزىبىر پەزىلەت ۋە «گۈزەل ئەخلاق»تىن ئايرىلىپ قالغانلىقى سەۋەبتىن ئۇلارنى، «جاھىلىيەت ئىچىدە» دەۋاتقىنى يوق.

ئەگەر ئۇنداق بولسا ئىدى، ئاللا ئۇلارغا دەل ئۇلاردا يوق نەرسىنىڭ ئورنىنى تولدۇرۇپ بەرگەن بولاتتى. يەنى «بىلىم» جەھەتتىكى نادانلىقنىڭ ئورنىنى ئاسترونومىيە، تەبىئەت، خىمىيە ۋە تىبابەت بىلىملىرى بىلەن، سىياسىي جەھەتتىكى قالاقلىقنىڭ ئورنىنى تەپسىلىي تەتقىق قىلغان سىياسىي نەزەرىيە بىلەن؛ ماددىي ئىشلەپچىقىرىشتىكى يېتەرسىزلىكنىڭ ئورنىنى ئىشلەپچىقىرىش ئۇنۇمىنى يۇقىرى كۆتۈرۈش يولىيورۇقلىرى بىلەن تولدۇرۇپ بەرگەن بولاتتى. بەلكى بەزى پەزىلەت ۋە قىممەتلەردىكى كەمچىلىكنىڭ ئورنىنى تېخىمۇ يۇكسەك ئەخلاق قاراشلىرى بىلەن تولۇقلاپ بەرگەن بولاتتى.

لېكىن قۇرئان ئۇلارغا بۇنداق دېمىدى ۋە قۇرئاننىڭ ئۇلارغا بەرگىنى-

مۇ يۇقىرىقىلارنىڭ ئورنىنى تولدۇرۇپ بېرىش بولمىدى . بەلكى ئۇلارنىڭ كۆڭۈل خاھىشلىرى بىلەن ھۆكۈم قىلغانلىقى ۋە ئاللانىڭ ھۆكۈمىنى رەت قىلغانلىقى ئۈچۈن ئۇلارنى «جاھىلىيەتچىلەر » دېدى ۋە ئاشۇ جاھىلىيەتنىڭ ئورنىدا ئۇلارغا ئىسلامنى تەقدىم قىلدى .

ئەنە ئاشۇ ئىسلام دەل قۇرئان ئىنسانلار ھاياتىنى ئۆلچەيدىغان ئۆلچەم . ئۇ مەيلى ئەرەب جاھىلىيىتى بولسۇن ياكى تارىختىكى ھەرقانداق جاھىلىيەت بولسۇن ، جاھىلىيەتنىڭ دەل ئەكسىدۇر .

قۇرئان كەرىم ئىلگىركى مىللەتلەر ئىچىدىكى كۆپلىگەن «مەدەنىيەت »لەرنى سۆزلەپ ئۆتتى . ئۇ مىللەتلەر ئىسلام دىنى مەيدانغا كەلگەن چاغدىكى ئەرەبلەرگە قارىغاندا كۆپ مەدەنىيەتلىك ئىدى . شۇنداق بولسىمۇ ئۇلار ئاللانىڭ كۆرسەتمىسى بىلەن ماڭمىغانلىقى ئۈچۈن ، ئىسلام ئۇلارنى جاھىلىيەت دەپ قارىدى : «ئۇلار يەر-يۈزىدە كېزىپ ، ئۆزلىرىدىن ئىلگىرى ئۆتكەنلەرنىڭ ئاقىۋىتىنىڭ قانداق بولغانلىقىنى كۆزەتمىدىمۇ؟ ئۇلاردىن ئىلگىرى ئۆتكەنلەر - قۇۋۋەتتە بۇلاردىن كۈچلۈك ئىدى .

ئۇلار زىرائەت تېرىشتا ، ئىمارەت سېلىشتا بۇلار — قۇرەيشلەر — دىن ئۈستۈن ئىدى . ئۇلارغا پەيغەمبەرلىرى مۆجىزىلەرنى ئېلىپ كەلدى . (ئۇلار مۆجىزىلەرنى ئىنكار قىلدى ) ئاللا ئۇلارغا زۇلۇم قىلمىدى . — يەنى ئاللا ئۇلارنى گۇناھسىز ھالاك قىلغىنى يوق — لېكىن ئۇلار ئۆزلىرى - كۇپرى ئۈچۈن ۋە پەيغەمبەرلەرنىڭ مۆجىزلىرىنى ئىنكار قىلغانلىقى ئۈچۈن — ئۆزلىرىگە زۇلۇم قىلدى . (شۇنىڭ بىلەن ئۇلار ھالاك بولۇشقا تېگىشلىك بولدى ) ئاندىن يامان ئىش قىلغانلارنىڭ ئاقىۋىتى ئەڭ يامان بولدۇ . چۈنكى ئۇلار ئاللانىڭ ئايەتىنى ئىنكار قىلغان ۋە مەسخىرە قىلغان كىشىلەردۇر » (9-8 :30 )

بۇ ئايەتتە قۇرئان ئەرەب «جاھىلىيەتچىلىرىنى » ئىلگىرى ئۆتكەن جاھىلىيەتچىلەرنىڭ ئاقىۋىتىنى كۆرۈپ ، ئۇنىڭدىن ئىبرەت ئېلىشى ، ئاللانىڭ ئايەتلىرىنى ئىنكار قىلماستىن بەلكى ئۇنىڭغا چوڭقۇر ئىشىنىپ ، ئۇنىڭ كۆرسەتمىسى بويىچە مېڭىشى ئۈچۈن شۇلارغا نەزەر سېلىشىنى تەشەببۇس قىلىدۇ . گەرچە قۇرئان كەرىم بۇ جايدا «جاھىلىيەت» ئاتالغۇ-

سنى ئېنىق ئىشلەتمىگەن بولسىمۇ ، بىراق ئۇنىڭ مەزمۇنىنى ئىپادىلىگەن بولۇپ ، ئەرەب جاھىلىيەتچىلىرىگە «ئۇلار گەرچە كۈچ-قۇۋۋەت ، زېمىننى گۈللەندۈرۈش ، ماددىي ۋە مەنىۋى مەدەنىيەتتە سىلەردىن ئۈستۈن بولسىمۇ ، «جاھىلىيەت» تەسىلەر بىلەن ئوخشاش . شۇڭلاشقا سىلەر سىلەرنى ۋە ئاشۇ ئازغۇن «مەدەنىيەت»نى قاپلاپ كەتكەن جاھىلىيەتتىن چىقىپ ، ئاللاھنىڭ ھىدايىتى قوبۇل قىلىپ مۇسۇلمان بولۇشۇڭلار كېرەك دەۋاتىدۇ .

* * *

دېمەك ، جاھىلىيەت — ئاللانىڭ كۆرسەتمىسى بىلەن مېڭىشنى رەت قىلىدىغان روھىي ھالەت . ئاللانىڭ قانۇنى بىلەن ھۆكۈم قىلىشقا قارشى تۇرىدىغان قانۇن تۈزۈم .

يۇقارقىلارغا ئەگىشىپ بۇ خىل ئازغۇنلۇقنىڭ مۇقەررەر نەتىجىلىرى مەيدانغا كېلىدۇ . بۇ نەتىجىلەر ئازغۇنلۇق كۆرۈنۈشلىرى ۋە دائىرىسىنىڭ ئۆزگىرىشىگە ئەگىشىپ ئۆزگىرىپ بارىدۇ . لېكىن ئۇ ئىنسانلار ھاياتىدىكى تۇراقسىزلىق ، بەختسىزلىك ، تەۋرىنىش ۋە ئازاب-ئوقۇبەتتە بىر-بىرىدىن پەرقلەنمەيدۇ .

شۇڭلاشقا ئۇ جاھىلىيەت — قانداقتۇر ئەرەب جاھىلىيىتىدە ياكى مەلۇم بىر تارىخى دەۋرىدىلا چەكلىنىپ قالمايدۇ . بەلكى ھەرقانداق ۋاقىت ۋە ھەرقانداق ئورۇندا تېپىلىپ تۇرىدۇ . شۇنداقلا ئۇ جاھىلىيەت مائارىپ «مەدەنىيەت» ماددىي تەرەققىيات ، ئىدىيىۋى ، سىياسىي ، ئىجتىمائىي ۋە «ئىنسانىي» قىممەتلەرنىڭ ھەممىسى ئىلاھى كۆرسەتمە بىلەن ماڭماستىن بەلكى كۆڭۈل خاھىشلىرىغا ئەگىشىپ ، ئاللانىڭ قانۇنىغا ئەگىشىشنى رەت قىلغان چاغدا ، ھەرقايسى ساھەدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ .

ئېنىقكى «جاھىلىيەت» ۋە «ئىدىيىۋى خاھىش» ئوپئوخشاشتۇر . ئۆز ئىدىيىسىگە ئەگىشىدىغانلار ئاللانىڭ قانۇنىغا ئەگىشىشنى رەت قىلىدۇ . ئۇلار ئاللانىڭ كۆرسەتمىسىنى رەت قىلغانلىقى ئۈچۈنلا داۋاملىق جاھىلـ

يەت ئىچىدە ياشاۋاتقان بولىدۇ . ئىنسانىيەتنىڭ ئىلمىي ئىقتىدارى ، مەدەنىيەت ، ماددىي تەرەققىيات ، سىياسىي ، ئىجتىمائىي ، ئىقتىسادىي تۈزۈم سەۋىيىسى قايسى دەرىجىگە يېتىشتىن قەتئىينەزەر مۇشۇ جاھىلىيەتنىڭ تۇراقسىزلىق ، بەختسىزلىك ، پارچىلىنىش ۋە مەھرۇمىيەت ... دىن ئىبارەت مۇقەررەر ئاقىۋىتىگە دۇچ كېلىدۇ .

شۇ سەۋەبتىن يالغۇز ئەرەب مىللىتىلا ئىسلامىيەتتىن ئىلگىرى جاھىلىيەت ئىچىدە ياشاۋاتقان بولماستىن ، بەلكى ئىلاھى كۆرسەتمىدىن يۈز ئۆرۈپ ، ئۆزىنىڭ ئىدىيىۋى خاھىشىغا ئەگىشىپ ماڭغان ھەرقانداق مىللەت جاھىلىيەت ئىچىدە ياشاۋاتقان بولىدۇ .

* * *

جاھىلىيەتنى ئىسلامدىن بۇرۇنقى ئەرەب جاھىلىيىتى دەپ ئويلايدىغانلارغا ، ئىنسانىيەتنىڭ 20-ئەسىردە قايسى خىل ھاياتتا ياشاۋاتقانلىقىنى بىلىۋېلىشى ئۈچۈن ، جاھىلىيەتنىڭ ماھىيىتىنى ئۇلارغا روشەن كۆرسىتىپ بېرىمىز .

تەرەپبازلىق ئېڭى بىلەن ئەرەب جاھىلىيىتىگە يان بېسىۋاتقانلارغا مۇشۇ يولغا تەقدىم قىلىۋاتقان ئەھمىيەتسىز تىرىشچانلىقلىرىدىن ئۆزىنى تۇتۇۋېلىشنى ئۈمىد قىلىمىز . ئۇلار ھەرقانچە تىرىشچانلىق كۆرسەتسىمۇ ، بەربىر ئەرەب جاھىلىيىتى ئىلمىي تەرەققىيات ، سىياسىي ئىجتىمائىي تۈزۈم ، ئىدىيىۋى «قىممەت» لەردە 20-ئەسىر مەدەنىيىتى يەتكەن سەۋىيىگە يېتەلىدى دېيىشكە پېتىنالمايدۇ . شۇنداق بولسىمۇ ، 20-ئەسىر جاھىلىيىتى بۇندىن ئون تۆت ئەسىر بۇرۇنقى ئەرەب جاھىلىيىتىدىن تېخىمۇ قاباھەتلىك ، بەلكى 20-ئەسىر جاھىلىيىتى — ئەمەلىيەتتە — زېمىن يۈزىدىكى ئىنسانىيەت تارىخى باشتىن كەچۈرگەن ئەڭ زۇلمەتلىك جاھىلىيەت .

ناھايىتى ئېنىقكى ئەرەب جاھىلىيىتى ھەققەتەنمۇ گۇدەك ۋە ئاددىي جاھىلىيەت ئىدى . ئاددىي كوچىلاردىكى كۆزگە تاشلىنىپ تۇرىدىغان بۇتلارغا ئىبادەت قىلاتتى . ئۇلار خىلمۇخىل تەسەۋۋۇر ۋە خىلمۇخىل ھەركەتلەردە ئازغۇنلۇق يوللىرىغا كىرىشىپ كەتكەن ئىدى . توغرا ، ئۇ چوڭقۇرلاشمى-

غان يۈزەكى ئازغۇنلۇق ئىدى . قۇرەيشلەرنىڭ زۇلۇم ۋە سۈيىقەستلىرى ، ئۆزىنىڭ مەنپەئىتى ۋە «خوجايىنلىقى» بولغان ھېرىسمەنلىكى ، ھەقىقەت ۋە ئادالەت يولىدىكى توسقۇنلۇقلىرىنىڭ ھەممىسى مۇشۇ «مەنپەئەت» ۋە «خوجايىنلىق» ئۈچۈن ئىدى .

يۇقارىقىلارنىڭ ھەممىسى — ماھىيەتتىن ئېلىپ ئېيتقاندا ھازىرقى ۋە بۇرۇنقى جاھىلىيەتلەرنىڭ ھەممىسىدە مەۋجۇت بولسىمۇ — بىراق ئۇنىڭ توقۇلمىلىقى ئاشكارا ، بۇلغىنىشى بىۋاستە ، مۇرەككەپلىشىپ كەتمىگەن ئاددىي كۆرۈنۈشلەردە ئەكس ئېتەتتى . چۈنكى كىشىلەرنىڭ ئەسلىي تەبىئىتىدىكى بۇزۇقچىلىق سىرتقى كۆرۈنۈشلەردىكىدەك ئۇنداق چوڭقۇر ئەمەس ئىدى .

شۇڭلاشقا ھەقىقەت سىرتقى ساختا قىياپەتكە ھۇجۇم قىلدى . نەتىجىدە ئەسلىي تەبىئەت مەڭگۈلۈك ھەقىقەتكە تەسلىم بولدى-دە ، زۇلمەت يوقۇلۇشقا قاراپ يۈزلەندى .

بىراق ھازىرقى زامان جاھىلىيىتى ئېخىمۇ قورقۇنچلۇق رەزىل ۋە قاباھەتلىك جاھىلىيەت .

چۈنكى ئۇ «ئىلىم» جاھىلىيىتى .

چوڭقۇر يىلتىز تارتقان مۇستەھكەم تۈزۈم جاھىلىيىتى .

كەڭ دائىرىلىك تارقىلىشى بىلەن مەغرۇرلانغان ، كۈچ-قۇدرىتى بىلەن باشقىلارنى ئۆزىگە مەپتۇن قىلىۋالغان ماددىي تەرەققىيات جاھىلىيىتى .

ئىنسانىيەتنى ئىلمىي ئاساستا ۋەيران قىلىش ئۈچۈن پىلانلىق تارقىتىلغان ، تەتقىق قىلىنغان مۇنتىزىم سۇيىقەست جاھىلىيىتى .

تارىختا مىسلىي كۆرۈلمىگەن تەڭداشسىز جاھىلىيەت……

* * *

بۇ كىتاب 20-ئەسىر مۇھىتىدىكى مۇشۇ «كۆرۈنۈشلەر» - جاھىلىيەت كۆرۈنۈشلىرىنى تەتقىق قىلىدۇ .

… ئۇنىڭ سەۋەبلىرى ، بەلگىلىرى ، ئىنسانلارنىڭ تەسەۋۋۇرى ۋە رېئال ھەرىكىتىدىكى ئىنكاسىنى ، ئۇلارنىڭ ھاياتىدىكى ۋە كەلگۈسىدىكى

ئەتجىلىرىنى تەتقىق قىلىدۇ.

بىزنىڭ بۇ تەتقىقاتتىكى پاكىتلىرىمىزنىڭ ھەممىسى مەيلى شەرق ياكى غەربتە بولسۇن، بىز ياشاۋاتقان ئەمەلىي رېئاللىقتىن ئېلىنغان.

پۈتكۈل يەر شارىنىڭ پاكىتلىرى......

بىزنىڭ بۇ تەتقىقاتتىكى نىشانىمىز تەسەۋۋۇر ۋە ھەرىكەتنى تۈزىتىش يەنى «ئىلگىرىلەش» «تەرەققىيات» «ھەزارەت» ۋە «مەدەنىيەت» ئاتالغۇسى بىلەن كىشىلەرنى ئازدۇرۇۋاتقان مۇشۇ جاھىلىيەتنى ئېچىپ تاشلاش. شۇ ئارقىلىق كىشىلەرنى ئەسلىي تەبىئىتىگە قايتۇرۇپ كېلىش ۋە ئۆزىنى «توغرا يول» دا دەپ ئويلاپ، ئاستا-ئاستا چۈشۈپ كېتىۋاتقان ھاڭنىڭ ماھىيىتىنى تونۇشتىن ئىبارەت.

شۇنداقلا بىزنىڭ نىشانىمىز ئىنسانىيەتنى كەلگۈسىدىن ئۈمىدۋار قىلىش!

بىز شۇنىڭغا ئىشىنىمىزكى، كەلگۈسىدە ئىنسانلار قاراڭغۇلۇقتىن نۇرغا چوقۇم چىقىدۇ.

ماڭا شۇنىسى ئايانكى، بىر كىتاب ... ياكى مىڭلىغان كىتابلار بۇ ئىشلارنى ئەمەلگە ئاشۇرالمايدۇ. لېكىن مەن بۇ يەردە مۇنداق ئىككى ئىشنى تىلغا ئېلىپ ئۆتمەكچىمەن.

(1) مەن شۇنىڭغا كەسكىن ئىشىنىمەنكى، ھەقىقەت ... مەڭگۇ يوقالمايدۇ. گەرچە قۇلاقلار ئۇنى ئاڭلاشنى خالىمىسىمۇ!

(2) مەن شۇنىڭغا كەسكىن ئىشىنىمەنكى، قاراڭغۇلۇقتىن نۇرغا قاراپ ماڭغان بۇ ئىسلاھات ئەمەلىيەتتە باشلىنىپ بولدى.

قاپقاراڭغۇ زۇلمەت ئىچىدە يوپيورۇق بىر نۇر ئاشكارا بولدى.

مەن ئاشۇ نۇرنى كۆزۈم بىلەن كۆرۈۋاتىمەن... ئاشۇ نۇرنىڭ يورۇقىدا مۇشۇ كىتابنى يېزىۋاتىمەن.

ئاللا مەقسەتنى ئەمەلگە ئاشۇرۇپ بەرگۈچىدۇر.

مۇھەممەد قۇتۇپ

# كىرىش سۆز

بىز جاھىلىيەتنىڭ تارىخ جەريانىدا چەكلەنگەنگەن مەلۇم مەزگىل ئەمەسلىكىنى ، شۇنداقلا جاھىلىيەتنىڭ ئىلىم ، مەدەنىيەت ۋە ماددىي تەرەققىيات دېگەنلەرنىڭ ئەكسى ئەمەسلىكىنى ، بەلكى ئۇنىڭ ئاللانىڭ قانۇنى بىلەن ھۆكۈم قىلىشنى ۋە ئاللانىڭ كۆرسەتمىسى بىلەن مېڭىشنى رەت قىلىش ئىكەنلىكىنى چۈشەنگىنىمىزدە ، 20-ئەسىر جاھىلىيىتى ھەققىدىكى بايانغا ئىدىيىۋى جەھەتتىن ئازراق تەييارلىق قىلغان بولىمىز .

بىز «ئازراق تەييارلىق قىلىش» دېدۇق ... چۈنكى ھازىرقى زامان جاھىلىيىتىنىڭ توپانىغا غەرق بولۇپ كەتكەن نۇرغۇن كىشىلەر مەسخىرىلىك ھالدا مۈرىلىرىنى كۆتۈرۈپ مۇنداق دېيىشىدۇ : «ئەگەر سىلەرنىڭ جاھىلىيەت دەۋاتقىنىڭلار مۇشۇ بولىدىغان بولسا ، ئۇنداقتا بىز ياشاۋاتقان «جاھىلىيەت» نېمىدېگەن ياخشى-ھە ! گەرچە سىلەر ئۇنى جاھىلىيەت دەپ ئاتىساڭلارمۇ ، بىز ئۇنىڭدىن پۈتۈنلەي مەمنۇن . بەلكى بىز ئۇنىڭغا تولىمۇ قىزىقىمىز . بىز ئۇنىڭدىن يىراقلىشىپ «ئاللانىڭ ھىدايىتى»گە قايتىشنى رەت قىلىمىز . چۈنكى «ئاللانىڭ ھىدايىتى» نادانلىق ، خوراپاتلىق ، قالاقلىق ، چۈشكۈنلۈك ۋە ياۋايىلىق ... شۇڭا بىز مەدەنىيەتلىك ئادەملەردىن بولۇش ۋە قاراڭغۇ دۇنيادىن يورۇقلۇققا چىقىش ئۈچۈن قەستەن ئۇنىڭدىن چىقىپ كەتتۇق ... ياق ! جاھىلىيەت بىزگە نىسبەتەن سىلەرنىڭ تەشەببۇس قىلغىنىڭلاردىن كۆپ ياخشى !... » .

ئۇلۇغ ئاللا راست ئېيتتى : ئۇلار ھىدايەتتىن كورلۇق-گۇمراھلىقنى ئارتۇق بىلدى» (41: 16)

«ئۇلاردىن بۇرۇنقى ئۆتكەنلەرمۇ پەيغەمبەرلىرىگە شۇنداق سۆزلەرنى قىلغان ئىدى . ئۇلارنىڭ دىللىرى بىر-بىرىگە ئوخشايدۇ» (2: 117)

دېمەك ، تارىخ ئېقىنىدىكى پۈتكۈل جاھىلىيەتچىلەرنىڭ ھەممىسى بىر

سىنىپنى تەشكىل قىلىدۇ .

* * *

بىز ھازىرقى زامان جاھىلىيىتى ھەققىدىكى بايانلارغا ئىدىيۋى جەھەت- تىن ئازراق تەييارلىق قىلدۇق . مانا ئەمدى بۇ تېما تۈنجى قېتىمدىكىدەك ئانچە غەلىتە تۇيۇلمايدىغان بولۇپ قالدى . لېكىن ئۇ يەنىلا تېخىمۇ ئېنىقراق چۈشەندۈرۈشكە موھتاج .

بەلكى ئۇ ئىختىيار قىلغۇچىلارغا نىسبەتەن مۇشۇ كىتابنى ۋە باشقا كىتابلارنى ئۆز ئىچىگە ئالغان ئومۇمىيۈزلۈك بىر بايانغا موھتاج .

ھەرقانداق جاھىلىيەتنىڭ تەبىئىتى شۇكى ، ئۇ ئالدى بىلەن ئاللاننىڭ ھىدايىتىنى ئىنكار قىلىدۇ . زالالەتنى ھىدايەتتىن ئۈستۈن كۆرىدۇ . جا- ھىلىيەت يولنى بىردىنبىر ياخشىلىق دەپ قارايدۇ . ھىدايەت چاقىرىقىنى زىيانكارلىق دەپ چۈشىنىدۇ .

ئەگەر ئۇلار قاراڭغۇلۇقتىن نۇرغا چىقىپ ، ئۆز تەبىئىتىنى ئاللاننىڭ ھىدايىتىگە ئۇيغۇنلاشتۇرۇپ ، ئاللاھقا قايتمىغۇچە ، ئۆزلىرىنىڭ زالالەت ، ئازغۇنلۇق ، بەختسىزلىك ۋە پاراكەندىچىلىك ئىچىدە ياشاۋاتانلىقىنى ئېنىق بىلۋالمايدۇ .

بىزنىڭ بۇ كىتابتىكى مۇھىم ۋەزىپىمىز ئىنسانلار چېكىۋاتقان زالا- لەت ، ئازغۇنلۇق ، بەختسىزلىك ۋە تۇراقسىزلىقلارنى ۋە بۇلارنىڭ ئاللاننىڭ ھىدايىتىدىن يىراقلىشىپ كەتكەنلىك بىلەن بولغان مۇناسىۋىتىنى كىشى- لەرگە بايان قىلىپ بېرىشتىن ئىبارەت .

لېكىن ئۇلارنىڭ روھىي دۇنياسى ۋە چۈشەنچىلىرىگە نىسبەتەن ئىشلار ئۇنداق ئاسانلا ھەل بولۇپ كەتمەيدۇ . چۈنكى جاھىلىيەت تەسەۋۋۇر ۋە ھەرىكەتتىكى تالاي ئازغۇنلۇقلارنى ئاللىقاچان كىشىلەرنىڭ ئىچكى دۇنيا- سىغا سىڭدۈرۈشكە ئادەتلىنىپ كەتكەن .

جاھىلىيەت بەزىدە كىشىلەرگە ئۇلارنىڭ تەسەۋۋۇر ۋە ھەرىكەتلىرىدە ئاللاھقا قارشىلىق قىلمىغانلىقىنى بۇ ئىشلارنى ئاللاھنىڭ مۇشۇنداق بېكىت-

كەن ياكى بۇيرۇغانلىقىنى ئېيتسا ، يەنە بەزىدە تەسەۋۋۇر ۋە ھەرىكەتتىكى ئازغۇنلۇقتا ئۆزلىرىنىڭ قولى يوقلۇقىنى ، ئۇنى رەت قىلىش ياكى ئۆزگەر-تىش مۇمكىنچىلىكى بولمىغان «تەقدىر» ئىكەنلىكىنى سۆزلەيدۇ .

جاھىلىيەت ھەر دائىم بىرەر مەسىلىنى چۈشەندۇرگەندە ، ھەرگىزمۇ ئاللاھنىڭ نامى ۋە بۇيرۇقى كېلىدىغان تەرەپلەردىن چۈشەندۇرمەيدۇ . شۇڭا ئاللاھنىڭ ئۆلچىمىنى ئۆلچەم قىلمىغان يەر شارىدىكى ھەربىر كۆچ - زوراۋان . يەر شارىدىكى ھەربىر كۆچ جەڭ ئېلان قىلىنىش كېرەك . ھەرقانداق ۋەزىيەت تۈپتىن ئۆزگەرتىلىشى كېرەك .

كىشىلەر - ئەسلىگە قايتىپ غەپلەت ئۇيقۇسىدىن ئويغاتقان چاغدا بۇ ئىشلارنىڭ يالغۇز ھازىرقى زامان جاھىلىيىتىگىلا ئىشى بولماستىن ، بەلكى تارىخ ئېقىنىدىكى ھەرقانداق جاھىلىيەتنىڭ ئەھۋالى ئىكەنلىكىدىن ھەيران قالىدۇ .

«ئۇلار - يەنى مۇشرىكلار - بىرەر يامان ئىش قىلغان چاغلىرىدا ئاتا بوۋىلىرىمىزنىڭ مۇشۇنداق قىلغانلىقى كۆرگەن ئىدۇق . ئاللاھ بىزنىمۇ شۇنداق قىلىشقا بۇيرۇغان دېيىشىدۇ» (7: 27)

«مۇشرىكلار ئەگەر ئاللاھ خالىسا ئىدى ، بىز ۋە ئاتا-بوۋىلىرىمىز شېرىك كەلتۈرمەيتۇق ، دېيىشىدۇ» . (6: 148)

پۈتكۈل جاھىلىيەت ماددىي ۋە مۇھىت كۆرۈنۈشلىرىدە بىر-بىرىگە ئوخشىمىسىمۇ ، بىراق تارىخ ئېقىنىدىكى تەسەۋۋۇر ۋە تەسىرچانلىقتا بىر-بىرىدىن قىلچە پەرقلەنمەيدۇ .

قانداق بولۇشىدىن قەتئىينەزەر ئىنسانلار ئۆزلىرىنىڭ ئازغۇنلۇق ئىد-چىدە ئىكەنلىكىنى ئۇنداق ئاسان بىلىۋالالمايدۇ . ياكى بۇ خىل ئازغۇنلۇق-نىڭ ئاللاھنىڭ ھىدايىتىدىن يىراقلاپ كېتىشتىن كېلىپ چىققانلىقىنى ؛ پەقەت ئاللاھنىڭ ھىدايىتىلا ئۇلارنى تۇراقسىزلىق ، بەختسىزلىك ۋە دەرت-ئەلەملىدىن قۇتقۇزۇپ ، تىنچلىق ، خاتىرجەملىك بەخت ۋە خۇشاللىققا ئېرىشتۈرەلەيدىغانلىقىنى ، شۇنىڭدەك ئۇلارنىڭ جاھىلىيەت ۋە زالالەت بىلەن بىرىكىپ كەتكەن قىيىنچىلىقلىرىنى پەقەت ئاشۇ ھىدايەتنىڭلا ھەل قىلالايدىغانلىقىنى ئۇنداق ئاسان بىلىۋالالايمايدۇ . چۈنكى ھازىرقى زامان

جاھىلىيىتى كىشىلەرنى ئاللاھدىن يىراقلاشتۇرۇشتا ۋە ئاللانىڭ ھىدايىتى-دىن نەپرەتلەندۈرۈشتە ناھايىتى زور تىرىشچانلىقلارنى كۆرسەتتى. ھەمدە ھاياتنى ئاللا نازىل قىلغان ئىلاھى چۈشەندۈرۈشلەردىن باشقا يوللار بىلەن چۈشەندۈردى.

لېكىن ئىشلارنىڭ قىيىنلىقى بۇ بايانلارنى تەقدىم قىلىشتىن بىزنى ھەرگىز توختۇتۇپ قويالمايدۇ. ئىنسانلار بىلەن ھەقىقەتكە مېڭىش ئوتتۇ-رىسىدا توساق پەيدا قىلالمايدۇ. ئىنسانلار ھازىرقى زامان جاھىلىيىتى — ھەرقانداق جاھىلىيەت — ئالدىدا تىز پۈكمىگەن چاغدا، ھەقىقەتكە دىللىرى-نى ئاچالايدۇ ۋە ئۇنى ئېنىق بىلەلەيدۇ. ھەقىقەتنى ئېنىق بىلىۋالغاندىن كېيىن ئۇنى قوبۇل قىلىپ ۋە ئۇنىڭغا ئەمەل قىلىپ، شۇ يولدا قانلىق كۆرەشلەرنى مەيدانغا كەلتۈرەلەيدۇ.

* * *

كىشىلەر دەسلەپتە بۇنىڭغا ئىشەنمەيدۇ.

ئۇلار بۈگۈن يەر-يۈزىنى قاپلاپ كەتكەن بالايى-ئاپەتلەرنىڭ ئاللاھدىن يىراقلىشىشتىن كېلىپ چىققانلىقىغا ھەرگىز ئىشەنمەيدۇ.

چۈنكى ھازىرقى زامان جاھىلىيىتى «كاپىتال» ياكى «سىنىپىي كۆ-رەش» ياكى «شەخسى مۇلۇكچىلىك» ياكى «مۇقەررەر زىددىيەتلەر» ياكى «ئىقتىسادىي بېسىم» قاتارلىقلار ...... مۇشۇ بەختسىزلىكنىڭ بىردىنبىر سەۋەبى دەپ چۈشەندۈردى. ئەمما ئاللا ياكى ئاللاھنىڭ قانۇنىيىتى ياكى ئاللاھنىڭ پرىنسىپىنىڭ رېئال تۇرمۇش بىلەن يېقىن ياكى يىراق مۇناسىۋى-تى بار دېگەننى بىر قېتىممۇ ئېيتىپ باقمىدى.

بەلكى ھاياتنىڭ يۈكسىلىشى ياكى چۈشكۈنلىشىشى، بەختلىك ياكى بەختسىز بولۇشنى ئاللاھنىڭ قانۇنى ياكى ئاللاھنىڭ پرىنسىپى ئارقىلىق چۈشەندۈرىدىغان ھەرقانداق چۈشەندۈرۈشنى مەسخىرە قىلدى. مەيلى ئەمە-لىيەت دۇنياسىدا بولسۇن ياكى نەزەرىيە دۇنياسىدا بولسۇن رېئال تۇرمۇشقا قول سوزۇپ، ئاللاھقا مۇناسىۋەتلىك ئىشلارنىڭ ھەممىسىنى كىشىلەرنىڭ

روھىيتىدىن ۋە ئېڭىدىن پۈتۈنلەي يىراقلاشتۇرۇشقا ئۇرۇندى.
ئۇنىڭدىن باشقا بىلىم بىلەن ئاللاھنىڭ پرىنسىپىدىن يىراقلىشىش ئوتتۇرىسىدىنى ئۆزئارا چېتىپ قويغاندەك، ئاللاھ ۋە ئۇنىڭ قانۇنى بىلەن ئوتتۇرا ئەسىرلەر ۋە زۇلمەتلىك دەۋرلەر ئوتتۇرىسىنى ئۆزئارا باغلاشتۇرۇپ قويدى.
شۇنىڭ ئۈچۈن كىشىلەر دەسلەپتە بۇنىڭغا ئاسانلىقچە ئىشەنمەيدۇ.

* * *

بىزنىڭ بۇ تەتقىقاتتىكى يولىمىز، ئالدى بىلەن كىشىلەرگە ھازىرقى زامان جاھىلىيەتنىڭ قانداق پەيدا بولغانلىقىنى «تارىختىن بىر بەت» تېمىسى ئاستىدا بايان قىلىش.
ئىككىنچى قەدەمدە، زېمىننى قاپلاپ كەتكەن جاھىلىيەت بەلگىلىرىنى «بۈگۈندىن بىربەت» تېمىسى ئاستىدابايان قىلىش.
ئۇنىڭدىن كېيىن تەسەۋۋۇر ۋە ھەرىكەتتىكى، سىياسەت ۋە ئىقتىسادتىكى، جەمئىيەت ۋە پسىخولوگىيەدىكى، ئەخلاق ۋە سەنئەتتىكى ۋە ھايات ئۆز ئىچىگە ئالغان بارلىق پائالىيەتلەردىكى جاھىلىيەت كۆرۈنۈشلىرىنى «رېئاللىقتىن بىربەت» تېمىسى ئاستىدا بايان قىلىش.
ئاخىرىدا، ئىنسانلار ئاللاھنىڭ قانۇنى بىلەن مېڭىپ، ئۆزلىرىدىن جاھالەت توزانلىرىنى قېقىۋېتىپ، ئاللاھنىڭ ھىدايىتى بىلەن يۈكسەلگەن ۋە پاك يولدا ماڭغان بولسا مۇشۇ ئىشلارنىڭ ھەممىسى قانداق بولار ئىدى؟ دېگەنلەرنى «كەلگۈسىگە ئۈمىد» سەھىپىسى ئاستىدا بايان قىلىشتىن ئىبارەت.
تۆۋەندىكى بۆلۈملەردە مۇشۇ بەتلەرنى تەپسىلىي بايان قىلىمىز.

# تارىختىن بىر بەت

زىمىندا ئىماننىڭ تارىخى بولغىنىدەك، جاھىلىيەتنىڭمۇ قەدىمىي تارىخى بار. ئىمان ۋە جاھىلىيەت ھەر ئىككىسى — تۇنجى ئىنسان — ئادەم ۋە ئۇنىڭ بالىلىرىغا مۇناسىۋەتلىك. ھەر ئىككىلىسى ئىنسانىيەتنىڭ زالالەت ۋە ھىدايەتنى، جاھىلىيەت ۋە مەرىپەتنى قوبۇل قىلالايدىغان ئارىلاشما خاراكتېرىغا قايتىدۇ. «روھ بىلەن ۋە ئۇنى چىرايلىق قىلىپ ياراتقان. ئۇنىڭغا ياخشى. يامانلىقنى بىلدۈرگەن زات بىلەن قەسەمكى روھنى پاكلىغان ئادەم. چوقۇم مۇرادىغا يېتىدۇ. نەپسنى (كۇپرى ۋە پىسقى پۇجۇرلار) بىلەن كەمستكەن ئادەم چوقۇم نائۇمىد بولىدۇ» (8-6-92)

«بىز ئىنسانغا ياخشى يول بىلەن يامان يولنى كۆرسەتمىدۇقمۇ؟» (10 :90)

«شۈبھىسىزكى ئۇنىڭغا بىز پەيغەمبەر ئەۋەتىش بىلەن ياخشى يامان يولنى كۆرسەتتۇق. ئۇ مۆمىن بولۇپ ياخشى يولدا مېڭىپ، ئاللاھنىڭ نىمىتىگە شۈكۈر قىلغۇچىدۇر ياكى كاپىر بولۇپ، يامان يولدا مېڭىپ كۇپىرلىق قىلغۇچىدۇر» (2: 76)

يەر شارىدىكى ئىنسانلار ۋە ئۇلارنىڭ كۆز ئالدىدا يۈز بېرىۋاتقان ئىشلارنىڭ ھەممىسى ئىنساننى ھىدايەت ۋە زالالەتنى ئوخشاشلا قوبۇل قىلالايدىغان ئارىلاشما تەبىئەتكە ئىگە قىلىپ ياراتقان ئىلاھى قانۇنىيەتلەر بويىچە بولۇۋاتىدۇ. تارىختىن بۇيان ئىنسانلارنىڭ ھېچبىرى بۇ قانۇنىيەتتىن ھالقىپ كېتەلمىدى ۋە ياكى ھېچقانداق ۋاقىتتا بۇ قانۇنىيەتلەردىن چىقىپ كېتىش ئىمكانىيىتى ھەم بولمىدى.

يەر يۈزىدىكى پۈتكۈل ئىنسانىيەت تارىخى مۇنداق ئىككى قانۇنىيەتنىڭ بىرىدىن ھالقىپ كېتەلمەيدۇ. ھىدايەت ياكى زالالەت …… ئىسلام ياكى جاھالەت!

زىمىندىكى ئىنسانلار خىلمۇخىل شەكىلدە تەرەققىي قىلىدۇ.
ئىنسانلار ياكى «لااله الا الله» نىڭ ھەققى مەنىسىگە ئۇيغۇن ھالدا تەرەققىي قىلىدۇ. يەنى يۈكسىلىدۇ، پىششىپ يېتىلىدۇ ۋە مۇكەممەللىشىدۇ.
ياكى ئازغۇن ۋە ساختىلىق يول بىلەن تەرەققىي قىلىدۇ؛ يەنى توغرا يولدىن ئېغىپ كېتىدۇ.
ئىنسانلار ئۆزلىرىنىڭ يا ئۇنداق يا مۇنداق تەرەققىي قىلىشىدا شارائىت، ماددى ۋە ئىلمىي تەرەققىيات، ئىجتىمائىي، ئىقتىسادىي ۋە سىياسىي سەۋىيىگە مۇناسىپ خىلمۇخىل كۆرۈنۈشلەردە ئەكس ئېتىدۇ. لېكىن ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ پۈتكۈل تەرەققىياتىدىكى بارلىق كۆرۈنۈشلەردە مۇنداق ئىككى خىل ۋەزىيەتتىن ھالقىپ كېتەلمەيدۇ. ...... ھىدايەت ياكى زالالەت، ئىسلام ياكى جاھالەت...... !
مانا بۇ جايدا جاھىلىيەتە بىلەن «ئىلمىي» سەۋىيە، ماددىي تەرەققىيات، ھەزارەت، مەدەنىيەت ۋە ئىنتىزام ئوتتۇرىسىدا ھېچقانداق مۇناسىۋەت بولمىغاندەك، جاھىلىيەت بىلەن زامان ۋە ماكان ئوتتۇرىسىدىكى ھەرقانداق مۇناسىۋەتمۇ ناھايىتى ئوچۇقلا يوقىلىدۇ.
ھىدايەت — ئايرىم بىر يول.
جاھالەتمۇ — ئوخشاشلا — ئايرىم بىر يول.
يىراق سۈرەت ۋە شەكىللەر بىر-بىرىگە ئوخشىمايدۇ.
ھىدايەت — ئاللاھنى تونۇش ۋە ئاللاھنىڭ ھىدايىتىگە ئەگىشىش.
جاھىلىيەت ئاللاھنى تونۇماسلىق ۋە ئاللاھنىڭ ھىدايىتىدىن يىراق بولۇش ......
ئۇندىن كېيىن ھىدايەت ۋە جاھىلىيەت ئىجتىمائىيەت، ئىقتىساد ۋە سىياسەتتە، ئىلىم ۋە سەنئەت قاتارلىقلاردا ...... ئىنسانىيەت ئەتراپىدىكى ماددىي كائىنات بىلەن بولغان سۈركىلىشىدىكى ئەقىلنىڭ تەرەققىياتىغا، تەرتىپ ئىنتىزام ۋە تۇرمۇشتىكى ھەر خىل سەۋىيىلەر ئوتتۇرىسىنى ئۆزئارا چىقىشتىكى «تەجرىبە»نىڭ چېكىگە ماس شەكىللەردە ئەكس ئېتىدۇ.
ئىقتىساد، ئىجتىمائىيەت، سىياسەت، سەنئەت ۋە ئىلىم قاتارلىقلار

قايسى خىل تەرەققىيات باسقۇچىدا بولمىسۇن ، مۇنداق ئىككى ۋەزىيەتتىن چىقىپ كېتەلمەيدۇ . ھىدايەت ياكى زالالەت …… ئىسلام ياكى جاھالەت !

مانا بۇ جايدا جاھىلىيەت بىلەن ئىنسان ياكى تارىخ باسقۇچلىرىدىن مۇئەييەن بىر باسقۇچ ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەت ناھايىتى ئوچۇقلا يوقالغان بولىدۇ .

* * *

بىز بۇ جايدا پۈتكۈل تارىخ بەتلىرىنى بىر-بىرلەپ ئاختۇرۇپ بولالماي-مىز . لېكىن بىز ئىنسانلار بىلەن ئۇلارنى تۇرمۇش ئەمەلىيىتىدە ئاللاھقا باغلاپ تۇرىدىغان ھەرقانداق مۇناسىۋەت ئوتتۇرىسىنى ئۈزۈپ تاشلاش ئۈ-چۈن ، ھازىرقى زامان جاھىلىيىتى قەستەن سەل قارىغان مۇشۇ ھەقىقەت-لەرنىڭ ئوچۇق مىساللىرىنى كۆرسىتىپ بېرىمىز .

دىن-بارلىققا كەلگەن چاغدىن باشلاپ — كىشىلەرنىڭ ۋىجدان ۋە ئەقىدىسىنى كونترول قىلغىنىدەك ، ئۇلارنىڭ ئىجتىمائىي ، ئىقتىسادىي ۋە سىياسىي ھاياتىنىمۇ بىر پۈتۈن ئىدارە قىلىدىغان قانۇن-تۈزۈمدۇر . ھازىرقى زامان جاھىلىيىتى قانداقتۇر بىر سەۋەبتىن (بىز بۇ سەۋەبلەرنى كېيىنچە-رەك بايان قىلىمىز ) مۇشۇ ھەقىقەتنى يوققا چىقىرىشقا ئۇرۇندى . ھەمدە دىن — ۋىجدان ۋە ئەقىدىنىڭ ئىشى . ئۇنىڭ ھايات قانۇنىيىتى بىلەن قىلچە مۇناسىۋىتى يوق دېگەنلەرنى ئويدۇرۇپ چىقتى .

گەرچە تارىخ ئېقىندىكى بىر دىن بىلەن يەنە بىر دىن ئوتتۇرىسىدىكى ئىبادەت كۆرۈنۈشلىرى تۈپتىن ئوخشاپ كەتمىسىمۇ ، بىراق ئاللاھ يارانقۇ-چى . ئاللاھ ھەقىقى مەبۇد …… دېگەن ئەقىدە مەڭگۈ ئۆزگەرمەس ھەقىقەت-تۇر .

ئەمما شەرىئەت ئىنسانلارنىڭ ئاددىيلىقتىن مۇرەككەپلىككە مۇجمەل-لىكتىن ئېنىقلىققا قاراپ يۈكسىلىش ۋە پىشىپ يېتىلىش جەريانىدا ئاستا-ئاستا تەرەققىي قىلدى . نەتىجىدە دىن ئەقىدە ۋە شەرىئەتتە مۇكەممەللەش-تى . «بۈگۈن سىلەرنىڭ دىنىڭلارنى پۈتۈن قىلدىم سىلەرگە نىمىتىمنى

تاماملىدىم. ئىسلام دىننى سىلەرنىڭ دىنىڭلار بولۇشقا تاللىدىم.» (3 : 5 )

تارىخ ئېقىنىدا ھىدايەت ۋە جاھىلىيەت ئوخشاشلا مەۋجۇت بولۇپ تۇردى. ھەرقاچان بىر پەيغەمبەر دۇنياغا كېلىپ، ئاللاھ تەرەپتىن ۋەھى نازىل بولسا، ئىنسانلار ئوخشىمىغان ھايات باسقۇچلىرىدا «ھىدايەت» ئۈس-تىدە مۇستەھكەم تۇردى. بۇ باسقۇچلاردا ئۇلار جاھىلىيەتكە قايتىۋالدى. ھەرقېتىمدا ھىدايەت ۋە جاھىلىيەت ئاشۇ ھايات باسقۇچلىرىغا مۇناسىپ ھالدا ئوتتۇرىغا چىقتى:

«مەديەن خەلققە ئۇلارنىڭ قېرىندىشى شۇ ئەيبنى پەيغەمبەر» قىلىپ ئەۋەتتۇق. ئۇ ئۆز قەۋمىگە ئېيتتى. «ئى قەۋمىم اللەغا ئىبادەت قىلىڭلار. سىلەرگە اللەدىن باشقا ھېچ مەبۇد بەرھەق يوقتۇر. سىلەرگە پەرۋەردىگا-رىڭلاردىن ھەقىقەتەن مېنىڭ راستلىقىمنى ئىسپاتلايدىغان مۆجىزە كەلدى. ئۆلچەمنى ۋە تارازىنى توغرىلاڭلار! كىشىلەرنىڭ نەرسىلىرىنى كەم بەر-مەڭلار! اللە پەيغەمبەرلەرنى ئەۋەتىپ زېمىننى تۈزىگەندىن كېيىن، زېمىن-دا گۇناھلارنى قىلىپ بۇزغۇنچىلىق قىلماڭلار. ئەگەر مۆئمىن بولساڭلار، ئەنە شۇ سىلەر ئۈچۈن ياخشىدۇر. سىلەر اللەغا ئىمان ئېيتقانلارنى قورقۇت-قان، اللەنىڭ يولىدىن توسقان ۋە ئۇ يولنىڭ ئەگرىلىكىنى تىلىگەن ھالدا يوللاردا ئولتۇرماڭلار. ئەسلىدە سىلەر ئاز ئىدىڭلار. اللەنىڭ سىلەرنىڭ سانىڭلارنى كۆپەيتكەنلىكىنى ياد ئېتىڭلار. بۇزۇقچىلىق قىلغۇچىلارنىڭ ئاقىۋىتىنىڭ قانداق بولىدىغانلىقىغا قاراڭلار!» (85 - 84 :7 )

شۇ ئەيب ئەلەيھىسسالام ئۆز مىللىتىگە ئەقىدە ۋە شەرىئەتنى ئېلىپ كەلدى. ئەقىدە مەڭگۇ ئۆزگەرمەيدۇ: «ئى قەۋمىم! اللەغا ئىبادەت قىلىڭ-لار! سىلەرگە اللەدىن باشقا ھېچ مەبۇد بەرھەق يوقتۇر...» شەرىئەت ئامىلبابدۇر. ئۇ ئىقتىسادى تۈزۈمنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ: «ئۆلچەم ۋە تارازىنى توغرىلاڭلار! كىشىلەرنىڭ نەرسىلىرىنى كەم بەرمەڭلار» شۇنداقلا ئىجتىمائىي ۋە سىياسىي تۈزۈمنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ «اللە پەيغەمبەرلەر-نى ئەۋەتىپ، زېمىننى تۈزىگەندىن كېيىن. زېمىندا گۇناھلارنى قىلىپ، بۇزغۇنچىلىق قىلماڭلار... سىلەر اللەغا ئىمان ئېيتقانلارنى قورقۇتقان،

اللەنىڭ يولىدىن توسقان ۋە ئۇ يولنىڭ ئەگرىلىكىنى تىلىگەن ھالدا يوللاردا ئولتۇرىۋالغانلار ...» شۇئەيىب ئەلەيھىسسالام ئېلىپ كەلگەن بۇ شەرىئەت ئۇلار ياشاۋاتقان دەۋردىكى ئىجتىمائىي ئىقتىسادى ۋە سىياسىي «باسقۇچ»نىڭ سەۋىيىسىگە دەل مۇۋاپىق ئىدى .

بۇ باسقۇچتا بىر قىسىم كىشىلەر ئۆزلىرىنىڭ ئىجتىمائىي ئىقتىسادى ۋە سىياسىي ھاياتىنى اللەنىڭ شەرىئىتىنىڭ كۆرسەتمىسى بويىچە ئىنتىزاملاشتۇردى . شۇنىڭ بىلەن ئۇلار تولۇق مۆئمىن مۇسۇلمان بولدى . شۇئەيىب ئەلەيھىسسالامنىڭ قەۋمىدىن يەنە بىر قىسىملىرى ھاياتىنى شەرىئەتنىڭ كۆرسەتمىسى بويىچە ئىنتىزاملاشتۇرۇشنى رەت قىلدى . شۇنىڭ بىلەن ئۇلار جاھىلىيەت ئىچىدە قالدى . ئىسلام ۋە جاھىلىيەت ھەر ئىككىسى ئاشۇ دەۋردىكى ئادەملەر ياشاۋاتقان تەرەققىياتنىڭ سەۋىيىسىدە ئىدى . ئاندىن كېيىن مۇسا ئەلەيھىسسالام پەيغەمبەر بولۇپ ئۇ ھىدايەت ۋە نۇرنى ئۆز ئىچىگە ئالغان تەۋراتنى ئېلىپ كەلدى . ئەقىدە مەڭگۈ ئۆزگەرمەيدۇ : «اللەغا ئىبادە قىلىڭلار سىلەرگەاللەدىن باشقا ھىچ مەبۇد بەرمەق يوقتۇر» ...شەرىئەت ئىنسانلارنىڭ مۇتىىزىم جەمئىيەت ، دۆلەت ۋە ھۆكۈمەت بولۇپ شەكىللەنگەن يۈكسەك سەۋىيىسىگە مۇناسىپ كېلىدۇ . ئۇنىڭدىكى خىلمۇ ـ خىل ئىجتىمائىي ، ئىقتىسادىي ۋە سىياسىي تۈزۈملەر سودا ـ سېتىق تويي قىلىش ۋە ئاجرىشىش جىنايەت ۋە جازا ، دۆلەت نىزامى ... قاتارلىقلارنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ .

بۇ باسقۇچتا ئوخشاشلا بىر قىسىم كىشىلەر ئۆزلىرىنىڭ ئىجتىمائىي ، ئىقتىسادىي ۋە سىياسىي ھاياتىنى اللەنىڭ شەرىئىتىنىڭ كۆرسەتمىسىگە ئۇيغۇنلاشتۇرۇپ ، مۆئمىن ۋە مۇسۇلمان بولدى . مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ قەۋمىدىن يەنە بىر قىسىملىرى ھاياتىنى شەرىئەتنىڭ يوليورۇقىغا بويسۇندۇرۇشنى رەت قىلىپ ، جاھىلىيەت ئىچىدە قالدى . ئىسلام ۋە جاھىلىيەتنىڭ ھەر ئىككىسى ئاشۇ دەۋردىكى ئادەملەر ياشاۋاتقان «تەرەققىيات»نىڭ سەۋىيىسىدە ئىدى .

ئاندىن كېيىن ئىيسا ئەلەيھىسسالام پەيغەمبەر بولۇپ ، ئۇ كىشىلەر ھارام قىلغان بەزى ئىشلارنى ئۇلارغا ھالال قىلىش (يولغا قويۇش) ئۈچۈن ،

ئۆزىنىڭ ئالدىدىكى تەۋراتنى تەستىقلايدىغان ئىنجىلنى ئېلىپ كەلدى . ئىنجىل مەيلى ئەقىدە ۋە شەرىئەت تەرەپتىن بولسۇن تەۋرلنى تولۇقلايدىغان ئۇنىڭ داۋامى ئىدى ... بىر قىسىم كىشىلەر ئۇنىڭغا ئەگىشىپ مۆئمىن ۋە مۇسۇلمان بولدى . يەنە بىر قىسىملىرى ئۇنىڭغا قارشى تۇرۇپ ، جاھىلىيەت ئىچىدە قالدى ... ئىسلام ۋە جاھىلىيەت ھەر ئىككىلىسى ئۇلار ياشاۋاتقان باسقۇچىنىڭ سۈرىتىدە ئەكس ئەتتى .

ئاندىن كېيىن ئىسلام مەيدانغا كەلدى ...

دىن مۇكەممەللەشتى . اللە ئىنسانلارغا ئۆز نېئمىتىنى تولۇقلاپ بەردى ... ئىسلام ـ اللە تەرەپتىن كەلگەن بارلىق دىنلارغا ئوخشاش ئەقىدە ۋە شەرىئەت (قانۇن )نى ئېلىپ كەلدى ... ئەقىدە مەڭگۈ ئۆزگەرمەيدۇ . «اللەغا ئىبادەت قىلىڭلار ، سىلەرگە اللەدىن باشقا ھېچ مەبۇد بەرھەق يوقتۇر » شەرىئەت اللە پۈتكۈل ئىنسانىيەتنىڭ كەلگۈسىنى كۆزلەپ ، ئۇلارنىڭ پىشىپ ـ يېتىلىش سەۋىيىسىگە لايىق ئورۇنلاشتۇرغان ، ھاياتنىڭ بارلىق نازۇك تەرەپلىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالالايدىغان دەرىجىدە لايىھىلىگەن ، اللە قىيامەتنى مەيدانغا كەلتۈرگەنگە قەدەر ماس قەدەمدە ماڭالايدىغان سۈرەتتە تەرەققىي قىلدى .

ئاشۇ ۋاقىتتىن باشلاپ ...

بىر قىسىم كىشىلەر ئىسلامغا ئىشىنىپ مۇسۇلمان بولدى ... يەنە بىر قىسىملىرى ئۇنى رەت قىلىپ جاھىلىيەت ئىچىدە قالدى .

ئىسلام دىنى مەيدانغا كەلگەن 14 ئەسىرلەر جەريانىدا ھايات تەرەققىي قىلدى ياكى ئۆزگەردى ... يەرشارىنىڭ ھەرقايسى جايلىرىدىكى كىشىلەر ئەزەلدىن ئىككى قۇتۇپقا بۆلۈنۈپ ياشىدى ... مۇسۇلمانلار ياكى جاھىلىيەتچىلەر ! ...

ھەر ئىككىسى ئۆزى ياشاۋاتقان دەۋىر بىلەن ياكى شۇ دەۋرىنىڭ تەرەققىيات سەۋىيىسى بىلەن ماس قەدەمدە ماڭدى ... بىر تۈركۈملىرى اللەنى ھەقىقى تونۇپ ، ئۇنىڭ كۆرسەتمىسىگە ئەگەشتى ... ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ ئومۇمىي ھاياتىدا اللەنىڭ شەرىئىتىنى قانۇن قىلدى . ئەنە ئاشۇلار مۇسۇلمانلاردۇر ... يەنە بىر تۈركۈملىرى اللەنى تونۇمىدى . ئۇنىڭ كۆر-

سەتمىسىگە ئەگەشمىدى . ئاللانىڭ شەرىئىتىنى قانۇن قىلمىدى . گەرچە ئۇلار شەكىلۋازلىق ياكى تەقلىدچىلىك بەن ئۆزلىرىنى مۇسۇلمان ئاتىۋال-سىمۇ ، ئۇلار بەربىر جاھىلىيەتچىلەردۇر .

* * *

مانا بۇلار روشەن ھەقىقەتنى كۆرسىتىپ بېرىدىغان تارىخنىڭ مىسال-لىرى پۈتكۈل ھايات مۇنداق ئىككى ۋەزىيەتنىڭ بىردىن چىقىپ كېتەلمەي-دۇ . ھىدايەت ياكى زالالەت ... ئىسلام ياكى جاھالەت ! ...

ھەرقايسى دەۋىرلەر خىلمۇ - خىل شەكىلدە ئەكس ئەتكەن بولسىمۇ ، بىراق مۇنداق ئىككى دائىرىنىڭ بىرىدىن چىقىپ كېتەلمىگەن . ھىدايەت ياكى زالالەت ... ئىسلام ياكى جاھالەت ... ! ئىنسانلار ياشىغان باسقۇچنىڭ ئۆزىلا ھىدايەت ياكى جاھىلىيەتنى كۆرسىتىپ بېرەلمەيدۇ . بەلكى مۇشۇ باسقۇچتا ئىنسانلار مېڭىۋاتقان يول مەيلى ھىدايەت ياكى جاھىلىيەت دائىرى-سىدە بولسۇن ئۇنىڭ ئورنىنى بەلگىلەپ بېرىدۇ . يەنە بىر نۇقتىدىن ئېيت-قاندا ھىدايەت ياكى جاھىلىيەت ئىنسانلار ھاياتىدىكى مۇئەييەن باسقۇچ ئەمەس ، بەلكى ئۇ ئىككىسى باشتىن - ئاخىرى پۈتكۈل باسقۇچلارنىڭ دائىرىسىگە تەۋە بولىدۇ .

بىز تارىختىن سۆزلەپ ئۆتكەن بۇ مىساللار بىزنىڭ بۇ بۆلۈمىدىكى ھەقىقى نىشانىمىز ئەمەس ! ئۇ پەقەت «تارىختىن بىر بەت» سەھىپىسىدە بىز ئوتتۇرىغا قويماقچى بولغان مەقسىتىمىزنى ئىزاھلاشنىڭ زۆرۈر مۇقەد-دىمىسىدۇر . ئەمما بىزنىڭ نىشانىمىز ھازىرقى زامان جاھىلىيىتىنىڭ تارىخىنى بايان قىلىش ؛ ئۇ قانداق باشلاندى ؟ نېمە ئۈچۈن ئۇ ئۆز يۆنىلىشى-دە مېڭىپ بۇ 20 - ئەسىردە شۇنچە زورايدى ؟ ئۇنىڭ بۇگۈنكى دەۋرىدىكى ئىنسانلار رېئاللىقنى ئومومىيۈزلۈك قاپلاپ كېتىشكە سەۋەب بولغان ئامىل-لار زادى قايسى ؟ ... دىگەنلەرنى بايان قىلىشتىن ئىبارەت !

* * *

بۈگۈنكى ياۋروپا يەرشارىدىكى تاجاۋۇزچى كۈچتۇر. ئۇنىڭ تاجاۋۇز-چىلىقى بىۋاسىتە بولماستىن، بەلكى مەدەنىيەت، قىممەت قاراش، تەسەۋ-ۋۇر ۋە ئەقىدە جەھەتتە ئىپادىلىنىۋاتىدۇ. (ئامېرىكا ياۋروپانىڭ ئاساسلىق مەدەتكارى) پۈتكۈل ياۋروپا تارىخى جاھىلىيەتنىڭ زەنجىرسىمان تارىخى-دۇر.

قەدىمدە گىرىك ۋە رۇم جاھىلىيىتى مەۋجۇت ئىدى. ئوتتۇرا ئەسىرلەردە ئازغۇن ئەقىدە جاھىلىيىتى ئوتتۇرىغا چىقتى. ئەمدىلىكتە هازىرقى زامان جاھىلىيىتى مەيدانغا كەلدى. ئۇ بىر تەرەپتىن گىرىك ۋە رۇم جاھىلىيىتىگە قايتسا، يەنە بىر تەرەپتىن دارۋىنىزىم پەيدا قىلىپ، يەھۇدىيلارنىڭ ۋەيران قىلىش تەبىئىتى مونوپول قىلغان جاھىلى-يەت ئىچىدە تەرەققىي قىلدى.

ئەگەر بىز بۇ كىتابتا سۆزلەۋاتقان ئاساسلىق تىما هازىرقى زامان جاھىلىيىتى بولىدىغان بولسا، ئۇنداقتا بىز قەدىمقى زامان جاھىلىيىتى ۋە ئوتتۇرا ئەسىرلەر جاھىلىيىتى ھەققىدە قىسقىچە توختىلىپ ئۆتەيلى! چۈنكى بۇ ئۆزلىكىدىن ئوتتۇرىغا چىقىپ قالمىغان، بەلكى ياۋروپا تۇپرىقىدا ۋە تارىخنىڭ قاتلاملىرىدا چوڭقۇر يىلتىزى بار ھازىرقى زمان جاھىلىيىتىنى چۈشىنىۋېلىشىمىزدا ئىنتايىن زور ئەھمىيەتكە ئىگە.

* * *

گىرىك ۋە رۇم جاھىلىيىتى بۈگۈنكى زامان ياۋروپا «مەدەنىيىتىنىڭ» ھەقىقىي ئاساسىدۇر. بۇنى ياۋروپا مەنبەلىرىنىڭ ئۆزىمۇ ئېتىراپ قىلىدۇ. گەرچە ئۇلار ئۇنى «جاھىلىيەت» دەپ ئاتىماي، مەدەنىيەت دەۋالغان بولسى-مۇ!

هازىرقى زامان ياۋروپا گۈللىنىشى ـ ياۋروپا مەنبەلىرىنىڭ ئۆزى ئېتىقادىدەك ـ ئىسلام مەدەنىيىتىدىن بەك كۆپ نەرسىلەرنى قوبۇل قىلدى. لېكىن ئۇلار ئومومىيۈزلۈك ئىسلام مەدەنىيىتىدىن قوبۇل قىلغان ئىلاھى

كۆرسەتمە ۋە ئىسلامى تۈزۈم بويىچە ماڭماستىن ، بەلكى ئۇنى گىرېك ۋە رۇم نىقاۋى بىلەن ئۆزگەرتتى ۋە تۈنجى بۇتپەرەسلىككە قايتىپ كەتتى . ياۋرۇپا چىركاۋلىرى تەسۋىرلىگەندەك خىرىستىئان پەردىلىرى ئۇنى ئورىۋالدى . بۇ پەردىلەر ئاستا - ئاستا چىرىپ نەتىجىدە 19 - ئەسىرنىڭ ئاخىرلىرى 20 - ئەسىرنىڭ بېشىدا يىرتىلىپ كەتتى . شۇنىڭ ئۈچۈن بىز 20 - ئەسىر جاھىلىيىتىنى ئوتتۇرىغا قويۇشتىن بۇرۇن ، گىرېك ۋە رۇم جاھىلىيىتىنىڭ قىسمەن بەلگىلىرىنى كۆرسىتىپ ئۆتۈشنى لايىق تاپتۇق .

* * *

گىرېك جاھىلىيىتى سەنئەت ، پەلسەپە ، سىياسى نەزەرىيە ۋە ئىلمىي ماقالىلەرنى ئۆز ئىچىگە ئالاتتى .

گىرېك جاھىلىيىتىنىڭ بۇ تەرەپلەردىكى مىراسلىرى بەك كۆپ .

ياۋرۇپا ھازىرقى زامان «گۈللىنىشى»دە گىرېك مىراسلىرىنى ئومۇمىيۈزلۈك تەكشۈرۈشكە ، كەڭ دائىرىلىك تەتقىق قىلىشقا ، ئۇنى ئىنچىكىلەپ بۆلۈشكە ئالاھىدە ئەھمىيەت بەردى . چۈنكى ئۇ مىراسلار ياۋرۇپا بۈگۈنكى دەۋرىدە ئۇنىڭدىن قېنىپ سۇ ئىچىۋاتقان بۇلاق .

بۇ خىل ئەھمىيەت بېرىشنىڭ ئەتراپلىق ، كەڭ دائىرىلىك ۋە تەڭداشسىز ئىنسانى «تېرىشچانلىق» بولغانلىقىدىن بىز قىلچە گۇمانلانمايمىز . شۇنداقلا گىرېكلارنىڭ تەپەككۇردىكى يېتەرسىزلىك ۋە ئازغۇنلۇق تەرەپلىرىنى دەپلا ئۇلارنى ئورۇنسىز ئەيىبلەپ يۈرمەيمىز ... ئۇلار پۈتۈن كۈچى بىلەن تىرىشچانلىق كۆرسەتتى . بىراق ئۇلارنىڭ ئازغۇنلۇق تەرەپلىرىنى كۆرسىتىپ بېرىدىغان ، توغرا يولغا يېتەكلەپ قويىدىغان بىرەر مۇئەللىمنى ئۇلار تاپالمىدى . ۋەياكى ئۇلار مۇستەقىل ھالدا بۇ خىل ئازغۇنلۇقنى ئۆزگەرتىش ئىقتىدارىغا ئىگە بولالمىدى .

بىز سوغۇققانلىق بىلەن گىرېك مىراسلىرىدىكى ئازغۇنلۇق -ئازغۇنلۇق جاھىلىيەتنىڭ توپ بەلگىسى - تەرەپلەرنى ناھايىتى ئېنىق كۆرسىتىپ ئۆتىمىز . چۈنكى بۇنداق قىلىش ئاشۇ مىراسلاردىن ئوزۇقلىنىۋاتقان ھا-

زىرقى زامان جاھىلىيىتىنىڭ بەلگىلىرىنى بايان قىلىشتا چوڭقۇر ئەھمىيەتكە ئىگە.

بىز پۈتۈن كۈچى بىلەن تىرىشىشىمىز ئۆزلىرىنى توغرا يولغا باشلاپ قويىدىغان يېتەكچىلەرنى تاپالمىغان ئاشۇ قەدىمقى مىراس ئىگىلىرىدىن ھېچبىرىنى ئەيىبلىمىسەكمۇ، بىراق ئازدۇرۇش ئىستىگىدىن باشقا ھېچقانداق سەۋەبسىزلا ئۇلاردىن ئازغۇنلۇقنى قوبۇل قىلغان بۇ يېڭى جاھىلىيەتچىلەرنى ئەيىبلىمەي تۇرالمايمىز.

قەدىمقى مىسىر، ئەرەب، پارس، ھىندى ۋە جۇڭگو مىراسلىرىدىكىدەكلا گىرىك مىراسلىرىدىمۇ مەنپەئەتلىك نەرسىلەر ھەقىقەتەن كۆپ ئىدى. بىراق بۇ يەردە دىققەت قىلىشقا تېگىشلىك مۇھىم ئىككى ئىش بار. بىرىنچى، ياۋرۇپا ھازىرقى زامان جاھىلىيەتچىلىكى ئىچىدە تەرەپبازلىق ئېڭى بىلەن گىرىك مىراسلىرىنى چوڭ كۆرسىتىشتە چەكتىن ئاشۇرۇپ مۇبالىغە قىلدى. ھەتتا كىشىلەر پۈتكۈل ئەھۋالدا گىرىك مىراسلىرىنى ئەڭ ئاخىرقى يۈكسەك چوققا، بەلكى ئىلاھى ۋەھى ئۇنىڭغا قىياس قىلىنىپ، ئۇنىڭ راست ـ يالغانلىقىنى ئۆلچەيدىغان ـ بەلكى كۆپىنچە ھالدا ۋەھىنى ئىنكار قىلىدىغان ـ ئەڭ يۇقىرى پەللە دەپ ئويلاپ قالدى. چۈنكى ئۇلارنىڭ قارىشىچە ئۇ مەۋجۇداتتا ئۇنىڭدىنمۇ راستچىلراق بىر نەرسە تېپىلمايدىغان ئەڭ ئىشەنچىلىك ئۆلچەم ئىدى. ئىككىنچى، بىزنىڭ قەدىمقى مىسىر، ھىندى، پارس ۋە جۇڭگو مەدەنىيىتىدىن ھەيران قالغىنىمىزدەكلا مۇشۇ مىراسلارنىڭ بەزىلىرىدىن ئەجەبلىنىشىمىز بۇ مىراسلار مۇتلەق قىممەتكە ئىگە دېگەنلىكىمىز ئەمەس. ئۇنىڭ قىممىتى ئەلۋەتتە ئۆز دەۋرىگە مەنسۇپ. ھەرخىل باھانە سەۋەبلەرنى كۆرسىتىپ، ئازغۇن جاھىلىيەت ئىچىدىكى بۇ مىراسلارنى قايتىدىن كۆتۈرۈپ چىقىش ئاقىلانىلىق ئەمەس! بىز جاھىلىيەتتىن نۇرغا چىقىپ كەتكەن ئىكەنمىز، ئۇنداقتا ئۇنى قايتىدىن مېدانغا ئېلىپ چىقىشىمىز ۋە ئۇنىڭغا ئەگىشىشىمىزنىڭ زۆرۈرىيىتى يوق. بىز مۇشۇلارغا ئاساسلىنىپ گىرىك مىراسلىرى ··· ياكى گىرىك جاھىلىيىتىنىڭ ئازغۇنلىقلىرىنى ئوتتۇرىغا قويالايمىز.

بۇ جاھىلىيەت ئىنسان بىلەن الله ئوتتۇرىسىدا تىركىشىش ئىدىيىسى-

نى پەيدا قىلدى .

كۆپ ئىلاھلىق ئېتىقادنى نەزەردىن ساقىت قىلغاندىمۇ ، گىرېك جاھىلىيىتى ئىنسانلار بىلەن ئاشۇ ئويدۇرما ئىلاھلار ئوتتۇرىسىدا دۇشمەنلىك ئىددىيىسىنى مەيدانغا كەلتۈردى .

«مۇقەددەس ئوت ئوغرىسى پىرومىتىنىڭ ئەپسانىسى بۇنىڭ ئەڭ ياخشى مىسالى . «پىرومىتى» ئەپسانىۋى شەخس بولۇپ ، ئىلاھ «زىۋس» سۇ ۋە لايدىن ئادەم يارىتىشتا ئۇنى خىزمەتكە سالاتتى . ئۇ ئادەملەرگە قارىتا كۆيۈنۈش تۇيغۇسىدا بولۇپ ، ئاسماندىن مۇقەددەس ئوتنى ئوغرىلاپ ، ئۇنى ئادەملەرگە ئەكىلىپ بەردى . «زىۋس» بۇنىڭغا ئاساسەن «پىرومىتى»نى جازالاپ ، ئۇنى زەنجىر - كىشەنلەر بىلەن كاۋكاز تاغلىرىغا باغلاپ قويىدى ھەمدە ئۇنى بىر بۈركۈتكە تاپشۇردى . بۈركۈت ھەركۈنى كۈندۈزدە ئۇنىڭ جىگىرىنى چوقۇلايدۇ . كېچىدە ئۇنىڭغا يېڭىدىن جىگەر ئۆسۈپ چىقىپ ئۇنىڭ كۈندۈزدىكى ئازابلىرىنى نەچچە ھەسسە كۈچەيتىدۇ . «زىۋس» ئىنسانلار قولىدىكى مۇقەددەس ئوت ئۈچۈن ئۇلاردىن ئىنتىقام ئېلىش مەقسىتىدە ئادەملەر ئارىسىغا «باندۇرا»نى ئەۋەتتى . - باندۇرا زىمىن يۈزىدىكى تۇنجى ئايال بولۇپ - ئۇنىڭدا بىر سىرلىق قۇتا بار ئىدى . بۇ قۇتا ئىنسانلارنى ۋەيران قىلىش ئۈچۈن پۈتكۈل يامانلىقنى ئۆز ئىچىگە ئالغان ئىدى ... «پىرومىتى»نىڭ ئىنىسى «ئىسمۇس» باندۇرا بىلەن توي قىلىپ ئىلاھنىڭ سوۋغىسىنى قوبۇل قىلدى . سىرلىق قۇتا ئېچىلىپ ، پۈتۈن يامانلىق تارقالدى ۋە زىمىن يۈزىنى قاپلىدى ... »

ئەنە ئاشۇ ئىنسان بىلەن الله ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەتنىڭ خاراكتېرى مۇقەددەس ئوت ئىنسانلار ئىلاھلاردىن ئوغرىلاپ ئېرىشكەن «مەرىپەت» ئوتى بولۇپ ، ئۇلار بۇ ئارقىلىق كائىنات ۋە ھاياتنىڭ سىرلىرىنى بىلىۋالالايدۇ ھەمدە ئىلاھلارغا ئايلىنىپ كېتەلەيدۇ . ئىلاھلار ھوقۇق تارتىۋېلىش ئۈچۈن ئۇلاردىن ۋەھشىيلەرچە ئىنتىقام ئالىدۇ .

ياۋروپا ھازىرقى زامان جاھىلىيەتچىلىكىدە گىرىكلارنىڭ خىلمۇ - خىل ئەپسانىلىرى ھەققىدە بەك كۆپ نەرسىلەرنى سۆزلىدى ... ئىنسان بىلەن ئىلاھلار ئوتتۇرىسىدىكى كۆرەش ، ئىنساننىڭ ئۆزىنى ئىسپاتلاش

كۆرىشى ، ئۆزىنىڭ مەۋجۇدلىقىنى ئىسپاتلاش كۆرۈشى ، ھاياتتىكى تەسىر-چانلىقىنى ئىسپاتلاش ، ئىجابىيلىقىنى ئىسپاتلاش كۆرىشى ، ئىسيانكارلىق - ئىجابىيلىق ، تەسىرچانلىق ۋە ئۆزىنى ئىسپاتلاشنىڭ دەلىلى ...

بىز بۇ يەردە ھازىرقى زامان جاھىلىيىتى بىلەن مۇنازىرلىشىپ ئول-تۇرمايمىز . بىز پەقەت گىرىك جاھىلىيىتىنىڭ كېيىنكى مەزگىللەردە ياۋرۇپا ئىدىيىسىگە قانداق تەسىر كۆرسەتكەنلىكىنى ئېنىق بايان قىلىش ئۈچۈن ئاشۇ خىل جاھىلىيەتنىڭ بىر نەچچە خىل تۈرىنى سۆزلەپ ئۆتى-مىز .

مېنىڭ بىلىشىمچە ئاشۇ خىل ئەپسانىۋى جاھىلىيەت يالغۇز گىرىك جاھىلىيىتىدىلا مەۋجۇت بولۇشقا ئازلا قالغان قاباھەتلىك ئازغۇنلۇق باشقا جاھىلىيەتلەر بىرنەچچە ئىلاھلارنىڭ مەۋجۇدلىقىنى ئويدۇرۇپ چىقىپ ، ئۇلارنىڭ بىر قىسمىنى يامانلىق ئىلاھى دەپ ئاتىدى . ئۇلارنىڭ ھەرىكىتى يامانلىق قىلىش، ئىنتىقام ئېلىش ۋە ئىنساننى بالايىئاپەتكە گىرىپتار قىلىش ... لېكىن گىرىك جاھىلىيىتى ئىنساننىڭ تەسىرچانلىقى ۋە ئىجا-بىيلىقىنى ئىسپاتلاش ئۈچۈن ئىنسان بىلەن ئىلاھلار ئوتتۇرىسىدىكى بۇ نەپرەتلىك تىركىشىشنى ئالاھىدە تەسۋىرلىدى .

ئىنسانغا لەنەتلەر بولسۇن ! ! !

ئۇ پەقەت ئۆزىگە تايىنىپلا ئۆزىنى ئىسپاتلىماقچى بولىدۇ . ئۇنىڭ كۆڭلى الله بىلەن چىقىشالمايدۇ . ئۇنىڭ ئىچكىرى دۇنياسىدا ئۆزىنى ئىسپاتلاشتىكى تەبىئىي ئىنتىلىشى بىلەن اللهغا ئىشىنىشتىكى تەبىئىي قى-زىقىش ئوتتۇرىسىدا بىرلىشىش بولمايدۇ !

* * *

گىرىك جاھىلىيىتى روھنى قۇربان قىلىش بەدىلىگە ئەقىلنى ئۇلۇغلى-دى . ھازىرقى زامان ياۋرۇپا جاھىلىيىتىنىڭ قارىشىچە گىرىك جاھىلىيىتى ئىنساننىڭ مەۋجۇدلىقى ، ئۇنىڭ مۇقەددەسلىكى ، ئىجابىيلىقى ، دەرىجىسى-نىڭ ئۈستۈنلىكى ، تەبىئىتىنىڭ يۈكسەكلىكى ۋە ھاياتتىكى قىممىتىنىڭ

يوقىرلىقىنى گەۋدىلەندۈرۈشكە قاتتىق ئۇرۇنغان بولسىمۇ، بىراق ئىنسان-نىڭ ئەڭ يۇكسەك تەرىپىنى - روھى تەرەپنى - پۈتۈنلەي يوق قىلىۋەتتى. روھقا ئەقىلگە ئىتىبار بەرگەنچىلىك ئىتىبار بەرمىدى. بەلكى ئەقىلنى ئىنساننىڭ خوجايىنىغا ئايلاندۇرۇپ قويدى.

ئەقىل ئىنساننىڭ مۇشۇ كائىناتتىكى مەۋجۇتلۇقى، تەسىرچانلىقى ۋە ئىجابىيلىقىنى ئىسپاتلاشتا ئۆز رولىنى تولۇق جارى قىلدۇرالايدىغان زور ئىنسانى كۈچ ئىكەنلىكى ھەممىگە ئايان. بىراق يالغۇز ئەقىلگىلا ئىشىنىش ۋە روھنى قۇربان قىلىش بەدىلىگە ئۇنىڭغا چوقۇنۇش جاھىللارچە ئازغۇنلۇق بولۇپ، ئاخىرقى ھېسابتا ئىنساننىڭ قىممىتىنى پۈچەكلەشتۈرۈۋېتىدۇ. ھەتتا گىرىك پەلسەپىلىرىدە ئېيتىلغاندەك ئۇنى ئەقىللىق ھايۋانغا ئايلاندۇ-رۇپ قويىدۇ.

ئىنسان ماھىيەتتە ئىنسان ... ئۇ ھايۋاندىن تاشقىرى باشقا بىر مەۋجۇ-دىيەت. ئىنسان يالغۇز ئەقلى بىلەنلا ئەمەس. بەلكى پۈتكۈل مەۋجۇدلۇقى بىلەن يۈكسەك، ئۇ ئۆزىنىڭ ئومۇمىيلىقى، مۇكەممەللىكى، باغلىنىشچان-لىقى ۋە ئىنساندىن باشقىدا تېپىلمايدىغان تەڭداشسىز سۈرەت بىلەن يۈك-سەك.

روھنى قۇربان قىلىش بەدىلىگە ئەقىلنى ئۇلۇغلاش جەريانىدا گىرىك جاھىلىيىتىدە بىرمۇنچە ئازغۇنلۇقلار پەيدا بولدى. ئەقىل ئىنساننى چۈشىنىشكە قادىر بولالمايدۇ. شۇنىڭ بىلەن ئىنسان تاشلاندۇق نەرسىگە ئايلىنىپ قالىدۇ. پۈتكۈل مەۋجۇداتقا ئەقىلنى چىقىش نۇقتىسى قىلىپ مۇئامىلە قىلغاندا، اللەنى بىلىشمۇ ئەقىلنىڭ ئىقتىدارىدىن ھالقىپ كېتەلمەيدۇ. مۇشۇ دائىرىنىڭ سىرتىدا اللەنىڭ مەۋجۇدلىقى بولمايدۇ. اللەنى روھىيەت نۇقتىسىدىن چۈشىنىشنىڭ تەسىرى پۈتكۈل گىرىك ئىجادىيىتىدە ئىنتايىن ئاجىز بولۇپ، ھازىرقى زامان جاھىلىيىتىدە بولسا تېخىمۇ شۇنداق!...

دەل شۇنىڭدەك ئەقىلگە چەكتىن ئاشۇرۇپ ئەھمىيەت بېرىشنىڭ تەب-ئىي نەتىجىسى سۈپىتىدە گىرىك پەلسەپىسىنى قاپلاپ كەتكەن ۋە ئوتتۇرا ئەسىر جاھىلىيىتىدە ياۋروپانىڭ ئېنىرگىيىسىنى خورايتىۋەتكەن بىرمۇنچە ئەقلى نەزەرىيىلەر مەيدانغا كەلدى ... ئاخىرقى دەۋرلەردە ياۋروپا مۇسۇل-

مانلاردىن قوبۇل قىلغان تەجرىبە ئىقىمىنىڭ تەسىرى بىلەن ئۇنى چۆرۈپ تاشلىدى.

شۇنىڭدەك ئەخلاق جانلىق، رېئال ئەمەلىي مەسىلىدىن ئەقلى مەسىلىگە ئايلىنىپ قالدى. ئەمەلىيەتتە گىرىك «دېموكراتىيىسى» ئەۋلاتلىرىنى مۇئەييەن ئىجتىمائىي پەزىلەتلەر بىلەن تەربىيىلەنگەن بولسىمۇ، بىراق ئۇلار جىنسىي قالايمىقانچىلىق مەسىلىسىدە يۈكسەك ئەخلاقتا ئىگە ئۇلگىلەرنى يېتىشتۈرۈپ چىقالمىدى. شۇنىڭ بىلەن ئەۋلادلارنى مەسئۇلىيەتسىزلىك بىلەن تاشلاپ هالاكەتكە ئېتتىردى.

* * *

مانا بۇلار گىرىك جاھىلىيىتىنىڭ بىر تۈركۈم ئازغۇنلۇقلىرى بولۇپ، بىز ئۇ ھەقتە قىسقىچە توختىلىپ ئۆتتۇق. چۈنكى ئۇ بىز ئېيتىپ ئۆتكەندەك بۇ تەتقىقاتتىكى ئوبيېكتىپ نىشانىمىز ئەمەس. لېكىن بىز هازىرقى زامان جاھىلىيىتى ۋە تارىختىكى ھەرقانداق جاھىلىيەت مەسىلىسىنى تەھلىل قىلىشتا بىزگە ئەھمىيەتلىك بولغان بىر بۆلۈك ھەقىقەتلەرنى خۇلاسىلەپ ئۆتىمىز.

(1) ھەرقانداق جاھىلىيەتتە يۈكسەك نەتىجىلەر، ئالاھىدىلىكلەر ۋە قىسمەن پەزىلەتلەرنىڭ مەۋجۇت بولۇشى، ئۇنىڭ ساغلام ھاياتتا ياشاۋاتقانلىقىنى، ئەگىشىش ۋە قوبۇل قىلىش سالاھىيىتىگە ئىگە ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىپ بەرمەيدۇ. چۈنكى ھەرقانداق جاھىلىيەت بۇنداق ئالاھىدىلىكلەردىن خالىي بولالمايدۇ.

(2) بۇ خىل پەزىلەت، ئالاھىدىلىك ۋە يۈكسەك نەتىجىلەرنىڭ ھەرقانداق جاھىلىيەتتە مەۋجۇت بولۇشى، ئۇنىڭ جاھىلىيەتلىكىنى ئاقلىيالمايدۇ. چۈنكى ئۇ جاھىلىيەت مۇشۇ خىل ئالاھىدىلىكلەرنى سەتلەشتۈرىدىغان، ئاخىرقى ھېسابتا ئۇنىڭ نەتىجىلىرىنى نۆل قىلىۋېتىدىغان مۇقەررەر ئازغۇنلۇقلار بىلەن بىرىكىپ كەتكەن.

(3) مۇشۇ ئازغۇنلۇقلارنىڭ ئاساسلىق سەۋەبى جاھىلىيەتنىڭ ئىدىيە-

ۋى خاھىش ياكى ئىنسانىيەتنىڭ چەكلىك بىلىمى بىلەن ھۆكۈمرانلىق قىلىۋاتقانلىقىدۇر . چۈنكى ئۇ جاھىلىيەت اللەنىڭ ھىدايىتىنى تونۇمايدۇ . ياكى تونۇسىمۇ ، باشقىسىغا ئەگىشىش ئۈچۈن ئۇنىڭدىن ئېغىپ كېتىدۇ . ئەگەر بىز بۇ ئەھمىيەتلىك ھەقىقەتلەرنى بىلگىنىمىزدە ، گىرىك جاھىلىيە-تى ھەققىدە توختالغىنىمىزدەك رىم جاھىلىيىتى ھەققىدە توختىلىپ ئۆتمى-مىز .

* * *

رىم جاھىلىيىتى ـ ماددا جاھىلىيىتى ۋە ماددى دۇنياغا چوقۇنۇش جاھىلىيىتى بۇ جاھىلىيەتمۇ گىرىك جاھىلىيىتى پەيدا قىلغاندەك ئىنسان-يەتكە پايدىلىق نۇرغۇن نەرسىلەرنىئىجات قىلدى .

ئۇلار سىياسىي ، مەمۇرىي ، ھەربىي ۋە مەدەنىي تۈزۈملەرنى ئىجاد قىلدى . ئۇلار ئىنسانلارنى پاراۋانلاشتۇرۇش ، ئۇلارغا تۇرمۇشنى ئاسانلاش-تۇرۇپ بېرىش ئۈچۈن ماددى مەھسۇلات ۋە ماددى بويۇملاردىن پايدىلىنىش مەزمۇن قىلىنغان «مەدەنىيەت»نى ئىجاد قىلدى . ... يەنى يول ، كۆۋرۈك ، ئامبار ، كۆلچەك ، مۇنچا ، تىياتىرخانا ۋە توپ مەيدانلىرىنى ئىجات قىلدى .

بىز يۇقىرىدا ھەرقانداق جاھىلىيەتنىڭ قىسمەن ياخشىلىق ۋە مەنپە-ئەتتىن خالىي بولالمايدىغانلىقىنى ، شۇنداقلا بۇ خىل نىسپى ياخشىلىقنىڭ جاھىلىيەتنى ئازغۇنلۇق ۋە ھالاكەتتىن توسۇپ قالالمايدىغانلىقىنى سۆزلەپ ئۆتكەن ئىدۇق .

دەل شۇنىڭدەك رىم جاھىلىيىتىنىڭ ئەڭ چوڭ ئازغۇنلۇقى روھىنى يوقۇتۇش بەدىلىگە ، ماددىغا ئالاھىدە چوقۇنۇشتۇر . ئۇلارنىڭ قارىشىچە مەۋجۇدات ـ پەقەت كۆز بىلەن كۆرگىلى بولىدىغان ماددى مەۋجۇدات بولۇپ ، كۆرۈش دائىرىسىدىن ھالقىپ كەتكەنلىرى مەۋجۇت شەيئى ھېساب-لانمايدۇ . ھېسابلىنىدۇ دىگەندىمۇ قىلچىلىك ئېتىبارغا ئېلىنمايدۇ . شۇ-نىڭ ئۈچۈن رىم ھاياتىدىكى ئەڭ قاتتىق سەل قارالغان تەرەپ ئەقىدە تەرەپ ئىدى .

رىم جاھىلىيىتىنىڭ ئەڭ چوڭ ئازغۇنلۇقلىرىدىن بىرى ماددى دۇنيا ۋە ماددى ھوزۇرلىنىشنى ئالاھىدە گەۋدىلەندۇرۇش بولۇپ، رىملىقلار چەكتىن ئاشقان كەيپ-ساپاغا غەرىق بولۇپ كەتتى. ئۇلار جىنسى ھوزۇرلىنىشلاردىن ھالقىپ، ۋەھشىيلەرچە قان تۆكۈش، ئۆلتۈرۈش، جازالاش ۋە ئادەملەرنىڭ پۇت-قوللىرىنى كېسىپ تاشلاشتىن ھوزۇرلىنىش دەرىجىسىگە بىرىپ يەتتى... ئۇلار بۇ ۋەھشىي ئويۇننى كۆرۈش ئۈچۈن جەم بولاتتى ۋە شۇ يولدا تالاي پۇللارنى سەرپ قىلاتتى. بۇ ئويۇندا قۇللار ئۆزئارا چېلىشىپ، بىر-بىرىنى ئۆلتۈرۈشنى مەشىق قىلاتتى. ئۇلار قىلىچ-خەنجەرلەر بىلەن چېلىشىپ، بىر-بىرىنىڭ قوساقلىرىنى يىرىپ، ئۈچەيلىرىنى كېسىپ تاشلايتتى ۋە قانلىرىنى تۆكەتتى... ياۋۇز رىم ئاقسۆڭەكلىرى بۇ مەنزىرىدىن قاتتىق ھوزۇرلىناتتى... بۇ قاباھەتلىك چېلىشىش ئاخىرىدا چېلىشچىلاردىن بىرەرسى ياكى ھەر ئىككىسىنىڭ ئۆلۈمى بىلەن ئاخىرلىشاتتى.

رىم جاھىلىيىتىنىڭ ئەڭ چوڭ ئازغۇنلۇقلىرىدىن بىرى - رىمنىڭ مەشھۇر «ئادەلەتپەرۋەر»لىكى بولۇپ، ئەمەلىيەتتە بۇ ئادىللىق پەقەت رىملىقلارغىلا مەنسۇپ ئىدى. ئادالەتتىن پەقەت شۇلارلا بەھرىمەن بولاتتى. ئەمما بىپايان رىم ئىمپېراتورلىقىنى تەشكىل قىلغان ئىزلىگەن مۇستەملىكە قىلىنغان خەلقلەر، ئۇلار قۇللار ئىدى. ئۇلارنىڭ پەقەت مەجبۇرىيىتىلا بولۇپ، ئادالەتتىن بەھرىمەن بولۇش ھوقۇقى يوق ئىدى.

مانا بۇلار رىم جاھىلىيىتىنىڭ قىسمەن ئازغۇنلۇقلىرى بولۇپ، بۇ تارىختا ئىنتايىن مەشھۇر.

* * *

بىز ئوتتۇرا ئەسىرلەرگە نەزەر سالغىنىمىزدا بۇ جايدىمۇ باشقا بىر جاھىلىيەتنى يەنى ئازغۇن ئەقىدە جاھىلىيىتىنى كۆرىمىز.

ئامېرىكىلىق دىيىربىر «دىن بىلەن ئىلىم ئوتتۇرىسىدىكى زىددىيەت» ناملىق كىتاۋىدا مۇنداق يازىدۇ: «بۇددىزىم ۋە شېرىك ئەقىدىسى خرىستىئ-

ئانلار ئىچىگە رىم ئىمپراتورلىغىدا ئالىي مەنسەپ ۋە ئالاھىدە ۋەزىپىلەرنى ئۆتىگەن مۇناپىقلارنىڭ تەسىرى بىلەن سىڭىپ كىردى . ئۇلار كۆرۈنۈشتە خىرىستىئان دىنىدا بولسىمۇ ، بىراق ئەمەلىيەتتە دىنىي ئىشلارغا قىلچىلىك ئېتىبار بەرمەيتتى . دىنغا ساداقەتمەنلىك بىلەن مۇئامىلە قىلمايتتى . ئىمپ-راتور كونستانتىن دەل ئاشۇنداقلارنىڭ تىپىك ۋەكىلى ئىدى . ئۇنىڭ ھاياتى زۇلۇم ۋە جىنايەت ئىچىدە ئۆتتى . ئۇنىڭ ئۆمرىنىڭ ئاخىرىدىكى (مىلادى 337 - يىلى ) ئارغىنە ۋاقىتنى ھېسابقا ئالمىغاندا ، چىركاۋنىڭ دىنى ئىشلىرى بىلەن زادىلا كارى بولمىغان ئىدى .

پادىشاھ كونستانتىننىڭ ھۆكۈمرانلىق مەزگىللىرىدە خىرىستىئانلار-نىڭ كۈچى زور دەرىجىدە ئاشقان بولسىمۇ ، بىراق ئۇلار بۇددىزىمنىڭ قويىرۇقىنى ئۈزۈپ ، ئۇنىڭ مىكروپلىرىنى تۈپ يىلتىزىدىن قۇرۇتۇۋېتەل-مىدى . ئۇلارنىڭ كۆرۈشىنىڭ نەتىجىسى شۇ بولدىكى خىرىستىئان بىلەن بۇددىزىمنىڭ پىرىنسىپلىرى ئارىلىشىپ كەتتى ۋە بۇنىڭدىن يېڭى بىر دىن مەيدانغا كەلدى . بۇ دىندا خىرىستىئانلىق بىەن بۇددىزىم ئوخشاش نامايەن بولدى ... ئەمما بۇ يەردە ئىسلام خىرىستىئانلىقتىن ئايرىلىپ تۇردى . چۈنكى ئۇ بۇددىزىمنى پۈتۈنلەي يوقىتىپ ، ئۆز ئەقىدىسىنى ئارىلىشىپ كېتىشتىن خالىي ھەم ساپ ھالدا كەڭرى تارقاتتى .

دۇنياغا قۇل بولۇپ ، دىنى ئەقىدىلىرى ھېچنەرسىگە ئەرزىمەيدىغان ھالغا چۈشۈپ قالغان بۇ ئىمپراتور ئۆزىنىڭ شەخسى مەنپەئىتى ۋە بىر - بىرىگە قارشى ئىككى دىن - خىرىستىئان ۋە بۇددىزىم -نىڭ مەنپەئىتىنى كۆزلەپ ، بۇ ئىككى دىننى بىرلەشتۈرۈشنى قارار قىلدى . ھەتتا ئىخلاسمەن خىرىستىئان مۇرتلىرىمۇ بۇ پىلاننى ئىنكار قىلمىدى . ئېھتىمال ئۇلار : يېڭى دىن قەدىمقى بۇددىزىم ئەقىدىلىرى بىلەن بىرلىكتە چاڭلاشسا ئۇ گۈللىنىدۇ ۋە خىرىستىئان دىنى ئاقىۋەتتە بۇددىزىمنىڭ كىر قاسماقلىرى-دىن قۇتۇلۇپ كېتىدۇ دەپ ئويلىغان بولۇشى مۇمكىن »

غەربلىك بۇ خىرىستىئان يازغۇچىسىنىڭ گۇۋاھلىق سۆزلىرى ياۋرۇ-پالىقلارنىڭ توغرا ئەقىدىدىن يۈز ئۆرۈپ ، گۇمراھلىققا چۈشۈپ كەتكەنلى-كىنى ئىسپاتلاشتا يېتەرلىك بولۇپ ، بۇنىڭدىن ئارتۇق تەپسىلاتلارنى سۆز-

لەپ ئولتۇرۇشىمىزنىڭ ھاجىتى يوق . ئەڭ مۇھىمى ئوتتۇرا ئەسىرلەردە دىنىنىڭ سايىسىدا ياشاۋاتقان ياۋرۇپا جاھىلىيىتىنىڭ رېئال ھاياتىدىكى بىر بۆلۈك ئازغۇنلۇقلارنى كۆرسىتىپ ئۆتىمىز .

خىرىستىئان دىنى اللە تەرەپتىن نازىل قىلىنغان باشقا دىنلارغا ئوخ- شاش ئەقىدە ۋە شەرىئەت ئىدى . گەرچە ئۇ شەرىئەت مەزمۇنلىرىنى تەپسى- لىي چۈشەندۇرمىگەن بولسىمۇ ، بىراق ئۇنىڭ ئاساسلىق قانۇنى بولغان تەۋرات ئىيسا ئەلەيھىسسالامغانازىل بولغان ئىنجىلدىكى قىسمەن ئۆزگەر- تىشلەر ئاساسىدا تولۇقلانغان ئىدى .

«مەن ئىلگىرى كەلگەن تەۋراتنى تەستىق قىلغان ھالدا ، سىلەرگە ھارام قىلىنغان بەزى نەرسىلەرنى ھالال قىلىش ئۈچۈن كەلدىم» (50 : 3)

شۇڭا خىرىستىئان دىنىنىڭ تەبىئىي چۈشەنچىسى ئىنجىلدا كەلگەن ئۆزگەرتىشلەرگە رىئايە قىلغان ئاساستا تەۋراتتا نازىل قىلىنغان اللەنىڭ قانۇنى بويىچە ھۆكۈمرانلىق قىلىشتىن ئىبارەت ئىدى .

لېكىن ئەمەلىي رېئاللىق ھەرگىز ئۇنداق بولمىدى . ئوتتۇا ئەسىرلەر- دە ياۋرۇپا چىركاۋلىرى ئالاھىدە نوپۇزغا ئىگە بولسىمۇ ، بىراق ئىلاھى شەرىئەت «كىشىلىك ھوقۇق» قانۇنىنىڭ سىرتىغا تەتبىق قىلىنمايتتى ...

ئەمما تۇرمۇش رېئاللىقىغا بولسا اللەنىڭ قانۇنى ئەمەس . بەلكى رىم قانۇنلىرى ياكى قەدىمقى رىم جاھىلىيىتى ھۆكۈمرانلىق قىلاتتى . گەرچە دىنىنىڭ نوپۇزى كىشىلەرنىڭ ئىدىيە ۋە تەسەۋۋۇرلىرىنى قاپلاپ كەتكەن بولسىمۇ ، بىراق دىن بىلەن رېئال تۇرمۇش ئوتتۇرىسىنى ئايرىۋېتىش ياۋرۇپادا ئوتتۇرا ئەسىر جاھىلىيىتىنىڭ ئاساسلىق بەلگىلىرىدىن بىرى ئىدى .

چىركاۋلار قەلب ۋە ھىس - تۇيغۇلارغا ھۆكۈمرانلىق قىلىشقا ئۇرۇن- دى . شۇنداق بولسىمۇ ، رىم قانۇنلىرىنىڭ رېئال تۇرمۇشقا ھۆكۈمرانلىق قىلىۋاتقانلىقىنى جىنايەت ھېسابلىمىدى . چىركاۋلار بۇ ھۆكۈمرانلىقنى يۇرگۈزۇشتە ئەقىلگە ئۇيغۇن دائىرىدىن ھالقىپ كەتتى . پوپلار ئاسمان پادىشاھلىقىنى ئۆزىگە خاسلاشتۇرۇپ ، ئۇنى مونوپول قىلىۋالدى . ئۇلار بۇ

ھوقۇقتىن بەھرىمەن بولۇشتا ، ئۆزلىرى بىلەن چىقىشالمايدىغانلارنى پۈتۈن-
لەي چەتكە قاقتى .

چىركاۋلار كىشىلەرگە پاجىئەتلىك ئىقتىسادى ، ئەقلى ۋە روھىي سى-
لىقلارنى بەلگىلىدى . ئالۋاڭ ياساق ، فىئودالىزىمنىڭ چىركاۋ زىمىنلىرى-
دىكى ھەقسىز ئەمگەكلەر ، ئاسىيلارغا قارشى ئۇرۇش قىلىدىغان چىركاۋ
ئارمىيىسىدە ئەسكەر بولۇش ... قاتارلىقلار بىگۇناھ پۇقرالارغا قارىتىلغان
ئېكىسپالاتاتسىيىنىڭ بىر خىل تۈرى ئىدى .

پوپلارنىڭ يېنىدىن ئۆتكەندە يەرگە يىقىلىپ باش ئۇرۇش دەرىجىسىگە
يەتكەن بۇ خىل دىندارلارغا چوقۇنۇش ئېكىسپالاتاتسىيىنىڭ يەنە بىر تۈرى
ئىدى . ساختا ئىلمىي پىكىرلەرنى ئەقىللەرگە مەجبۇرىي تىڭىپ ، قارشىلىق
قىلغۇچىلارنى ھەممىدىن مەھرۇم قىلىش ياكى ئۆلتۈرۈش ئارقىلىق جازالا-
شمۇ ئەزگۈچى زالىم ھۆكۈمرانلارنىڭ ئۈچىنچى بىرخىل ئېكىسپالاتاتسىيە
قىلىش ئۇسۇلى ئىدى . بىرۇنۇ ، كوپىرنىك ، ۋە گالىلى قاتارلىقلار نەزەرد-
يە ۋە تەجرىبە بىلىملىرىگە ئاساسلىنىپ ، چىركاۋ نەزەرىيىلىرىنىڭ ساختى-
لىقىنى ئىسپاتلىغاندىن كېيىن ، چىركاۋلار ئۇلارنى جازالا ، ئۆلتۈرمەكچى
ياكى ئىرادىسىدىن قايتۇرماقچى بولدى دىنى نام بىلەن مەۋجۇت بولۇپ
تۇرىۋاتقان جاھىلىيەت پۇقارقىلار بىلەنلا بولدى قىلماستىن ، بەلكى تېخىمۇ
چەكتىن ئېشىپ كەتتى . پەرىزنىڭ سىرتىدىكى نەپلى ئىبادەتلەر ئۈچۈن
مەخسۇس سېلىنغان راھىبلىق ئىبادەتخانىسى ئەر - ئايال راھىبلارنى تەش-
كىل قىلغان ئومومىيۈزلۈك كىشىلەرنىڭ پۈتكۈل ئەخلاقى جىنايەتلەرنى
سادىر قىلىدىغان مەركەزلىرىگە ئايلىنىپ قالدى . «رەھبانىيەتنى ! ئۇلار
ئۆزلىرى پەيدا قىلدى . ئۇلارغا ئۇنى بىز بىكىتمىدۇق . ئۇلار ئۇنى پەقەت
اللەنىڭ رىزالىقىنى تىلەپ پەيدا قىلدى . (لېكىن ئۇلار ئۇنىڭغا ) لايىق
دەرىجىدە ئەمەل قىلمىدى » (57: 26)

ئاخىرىدا تارىختىكى مەشھۇر «مەغپىرەت چەك » كومىدىيىسى ئوتتۇرى-
غا چىققان بولۇپ ، دىنىي ئىشلارنى قىلچىلىك ئەھمىيىتى ۋە قىممىتى يوق
كومىدىيىگە يەنى ئويۇن - تاماشىا ۋە ھىلە - نەيرەڭگە ئايلاندۇرىۋەتتى .
مانا بۇلار ئوتتۇرا ئەسىرلەردە ياۋرۇپادا دىن نامى بىلەن مەۋجۇت

بولۇپ تۇرنۋاتقان جاھىلىيەت ئازغۇنلۇقلىرىنىڭ بىر قىسمى ئىدى .

* * *

ھازىرقى زامان جاھىلىيىتى ئاشۇ پۈتكۈل جاھىلىيەتلەرنىڭ ئومۇمىي يىغىندىسى بولۇپ ، بىز بۇ كىتابنىڭ كىلەركى بۆلۈمىدە ھازىرقى زامان جاھىلىيىتىنىڭ تەسەۋۋۇر ۋە رېئاللىقتىكى ھەربىر بەلگىسىنى تەپسىلىي بايان قىلىمىز . ئەمما بۇ جايدا تارىخ قەدەملىرىگە ئەگىشىپ مېڭىشنى داۋاملاشتۇرىمىز .

ھازىرقى زامان ياۋروپا گۈللىنىشى دىن بىلەن قارشىلاشتى دىمىگەندىدىمۇ دىندىن يىراقلىشىشنى كەلتۈرۈپ چىقاردى .

ئەمەلىيەتتە بۇ ياۋروپادىكى شارائىتقا نىسبەتەن «تەبئىي» بىر ئىش ئىدى (گەرچە بۇ تەبئىيلىك خاتا بولسىمۇ)

ئوتتۇرا ئەسىرلەردە ياۋروپا خىرىستىئانلىرى بىلەن ئىسلام ئوتتۇرىسىدا «ئەھلى سەلب ئۇرۇشى» پارتىلىدى .

بىز يۇقىرىدا كۆرۈپ ئۆتكىنىمىزدەك ياۋروپا ماھىيەتتە خىرىستىئان بولمىسىمۇ ، بىراق بۇ ئۇلارنى تەرەببازلىق قىلىپ ، ئىسلامغا قارشى بىرلىشىپ ، ئوت ئېچىشتىن توسۇپ قالالمىدى . ئەمەلىيەتتە بۇ ئۇرۇش كۆپ قېتىم ئىلىپ بېرىلغان ۋەھشىيلەرچە ئۇرۇش ئىدى . تەرەببازلىق ساختا دىندارلىقنىڭ دەلىلى . چۈنكى ھەقىقىي دىنغا ئېتىقاد قىلغۇچى تەرەببازلىق قىلمايدۇ . بەلكى اللهنىڭ دەرگاھىدىن كەلگەن ھەربىر كۆرسەتمىنى قوبۇل قىلىدۇ .

ياۋروپالىقلار اللهنىڭ دىنى ۋە ئۇنىڭ پىرىنسىپىغا ئەگىشىش ئۈچۈن ئۇلارغا بىرىلگەن بىر قېتىملىق پۇرسەتنى رەت قىلدى ۋە جاھىلىيەت ئۇستىدە چىڭ تۇرۇپ ، قۇلاق تۇۋىگىچە جاھىلىيەتكە غەرىق بولۇپ كەتتى .

لېكىن ئىش بۇ يەردىلا توختاپ قالمىدى...

چۈنكى بۇ يەردە «چاق»نى ئالدىغا ئىتتىرىۋاتقان بىر قانچە ئامىللار مەۋجۇت .

لېكىن قايسى يولدا؟ !...

ئەھلىي سەلىبنىڭ ئىسلام دۇنياسى بىلەن سوركىلىشى ياۋروپا ھاياتىدىكى يادرولۇق بۇرۇلۇش ئىدى. شۇنداقلا ياۋروپانىڭ ماراكەش ۋە ئىسپانىيىدە ئىسلام بىلەن ئۇچرىشىشى ھازىرقى زامان ياۋروپا تارىخىدىكى مۇھىم ئامىللارنىڭ بىرى ئىدى.

بىر فۇلس «ئىنسانىيەتنىڭ قۇرۇلۇشى « Making of Humanity » ناملىق كىتابىدا مۇنداق يازىدۇ: «ھەقىقەتەن ھازىرقى دۇنياغا نىسبەتەن ئىلىم ئەرەب مەدەنىيىتى (ئىسلام مەدەنىيىتى) ئىجات قىلغان ئەڭ مۇھىم ئامىل. لېكىن ئۇنىڭ مېۋىلىرى بەك كېچىكىپ پىشتى. ئەرەب مەدەنىيىتى ئىسپانىيىدە تەۋەللۇق قىلغان بۇ چولپان ئاشۇ مەدەنىيەتلەر قاراڭغۇ بولۇتلار كەينىگە يوشۇرۇنۇپ، بەك ئۇزاق ۋاقىت ئۆتكەندىن كېيىن، ئاندىن گۈللىنىش پۇرسىتىگە ئېرىشتى. ياۋروپا ھاياتىنى گۈللەندۇرگىنى يالغۇز ئىلىم بولماستىن، بەلكى ياۋروپا ھاياتىغا تۇنجى نۇرىنى چاچقان ئىسلام مەدەنىيىتىنىڭ كۆپلىگەن تەسىرلىرى ئىدى. گەرچە بۇ جايدا ياۋروپا گۈللىنىش تەرەپلىرىدىن ھېچبىرىنى تىلغا ئالغىلى بولمىسىمۇ، بىراق ئۇنىڭ ئەسلى يىلتىزىنى كەسكىن سۈرەتتە ئىسلام مەدەنىيىتىنىڭ تەسىرلىرىگە قايتۇرۇش مۇمكىن. چۈنكى بۇ تەسىرلەر ھازىرقى دۇنياغا پەۋقۇلئاددە كۈچ بېغىشلاۋاتقان ئاشۇ ئېنېرگىيەنىڭ مەيدانغا كېلىشىدە ۋە ياۋروپا گۈللىنىشىنىڭ كۈچلۈك مەنبەسىدە ـ يەنى تەبىئىي پەن بىلىملىرى ۋە ئىلمى تەتقىقات روھىدا ـ ئەڭ ئېنىق ۋە مۇھىم ئامىل ھېسابلىنىدۇ».

بۇ سوركىلىشلەر ھازىرقى زامان ياۋروپا گۈللىنىشى مەيدانغا كەلتۈرگەن بىردىنبىر ئامىل. بۇ گۈللىنىش ياۋروپا ئىسلامدىن قوبۇل قىلغان ۋە گۈللىنىشىنىڭ ئاساسىي قىلغان ئەسلىي مەدەنىيەتنىڭ مەنبەسى بولغان ئىلاھى قانۇننى قوبۇل قىلىش ئورنىدا ئىسلام بىلەن بەلكى دىن ۋە ئەقىدە بىلەن دۈشمەنلەرچە قارشىلاشتى.

ئۇلارنىڭ ئىسلامغا بولغان ئۆچمەنلىكى قاباھەتلىك ئەھلى سەلىب ئۇرۇشىدا ئەڭ يۇقىرىدا چەككە يەتكەن ئەخمەقلەرچە تەرىپبازلىقنىڭ نەتىجىسى ئىدى.

ئەمما ئۇلارنىڭ دىنغا بولغان ئۆچمەنلىكىنى ھاماقەت چىركاۋلار ۋە ئۇلارنىڭ زەھەرلىك قىلمىشلىرى ياۋرۇپالىقلارنىڭ روھى دۇنايسىدا پەيدا قىلغانىدى .

چىركاۋلار ئىلىمگە قارشى تۇراتتى . چۈنكى نادانلىق ئۇلارنىڭ خەلق ئۈستىدىكى ھۆكۈمرانلىقنى ساقلاپ قېلىشنىڭ ئەڭ چوڭ تايانچىسى ئىدى . مۇبادا خەلق بىر كۈنلەردە چىركاۋ تەلىماتلىرىنىڭ مۇنازىرە ئالدىدا پۈت تىرەپ تۇرالمايدىغان بىر بۆلۈك ئەپسانىلەر ئىكەنلىكىنى بىلىپ قالغىنىدا ، خەلق ھەرگىزمۇ زۇلۇم ۋە جاھالەتنىڭ سايىسىدا تۇرۇۋاتقان چاغدىكىدەك ئۇنداق ئاسانلىقچە ئۇلارنىڭ ھۆكۈمرانلىقىغا بويسۇنمايدۇ .

چىركاۋلار ئەركىنلىككە قارشى تۇراتتى . چۈنكى ئەركىنلىك ياۋۇز ھاكىمىيەتكە نىسبەتەن ئىنتايىن چوڭ خىرىس ئىدى . كىشىلەر ئەركىنلىك- نىڭ تەمىنى تېيىپ قالغان چاغدا ، گەرچە قۇللۇق دىنى ھۆكۈمرانلىق نامى بىلەن ئۇلارغا تېڭىلغان بولسىمۇ ، بىراق ئۇلار قۇللۇققا ھەرگىزمۇ بەرداش- لىق بېرەلمەيدۇ .

چىركاۋلار ئىبادەتخانىلىرى ئىچىدە ئويۇن ـ تاماشىلار بىلەن كۆڭۈل ئاچاتتى . بىراق كىشىلەرنى زاھىدلىق ۋە راھىبلىققا زورلايتتى . بەلكى ئۇلاردىن «ئىپسىل» ئەخلاقلارنى تەلەپ قىلاتتى .

يۇقىرىقىلار كىشىلەرنى ئالۋاڭ ـ ياساققا زورلاش ، كەمبەغەل يوقسۇل دېھقانلارغا قارشى پومېشچىكلارغا يانتاياق بولۇشنىڭ سىرتىدىكى ئىشلار ئىدى .

قاچان «گۈللىنىش» مەيدانغا كەلدى ، شۇندىن ئىبارەن ـ دۈشمەنلەش- تى دېمىگەندىمۇ ـ مۇشۇ دىندىن يىراقلىشىشقا باشلىدى !

توغرا ، ئاشۇ ئىشلار ئەمەلىيەتتە بولۇپ ئۆتتى .

ئاشۇ گۈللىنىش دىنسىزلىق «secular» ئاساستا مەيدانغا كەلدى . ئۇ ئۆز ئوربىتىسىدا دىن ۋە ئەقىدىدىن ئاستا ـ ئاستا يىراقلىشىش نۇقتىسىنى مەركەز قىلدى .

ئۇ خرىستىئان دىنى مەيدانغا كېلىشتىن بۇرۇنقى تۈنجى مەنبەئىي بولغان قەدىمكى گىرېك ۋە رىم مىراسلىرىغا قايتتى يەنى ئوتتۇرا ئەسىر

ۋە زۇلمەتلىك دۇرلەردىكى ئازغۇن ئەقىدە جاھىلىيىتىدىن ئىلگىرى دۇنياغا خوجايىنلىق قىلىۋاتقان چوڭ ئىككى جاھىلىيەتكە قايتتى.

ئۇلار بۇنى نۇرغا قايتىش دەپ ھېسابلىدى.

توغرا، بۇ يەردە ھەقىقەتەنمۇ بىر نۇرنىڭ يارلىقى شۈبھىسىز...
ئىسلام دۇنياسىدىن زۇلمەتلىك ياۋروپاغا بىر نۇر چاقنىدى. ئاندىن ئۇ نۇر ئۇلارنىڭ ئەقىللىرىنى خوراپاتتىن ئازاد قىلدى. ئەزگۈچى چېركاۋلارنىڭ ھۆكۈمرانلىقىغا قۇللارچە بويسۇنۇشتىن ئۇلارنىڭ روھىنى قۇتقۇزدى. نەتىجىدە ئۇلار ئىنسانغا چوقۇنۇشتىن نومۇس قىلىپ، ھەرخىل ئۇسۇللار بىلەن ئەركىنلىككە قاراپ يۈزلەندى.

لېكىن ئۇلار بۇ نۇرنى ئەسلىي مەنبەسىدىن قوبۇل قىلمايلا قالماستىن بەلكى ئۇنىڭ يوليورۇقلىرى بويىچە ماڭمىدى.

مۇشۇ نۇرنىڭ ئەسلى مەنبئىي بولغان ئىسلام پرىنسىپى بويىچە اللەغا يۈزلەنمىدى. بەلكى ئۇلار ئىلىم ئۆگەتكەن ئۇستازلىرىغا قارشى چىقتى ھەمدە قانخور سوت مەھكىمىسىگە تايىنىپ زالىم ھاكىمىيەتكە بويسۇندۇرۇش ئۈچۈن مۇسۇلمانلارنى ئىسپانىيىدىن قوغلاپ چىقاردى.

ئۇلار مۇسۇلمانلاردىن ئىلىم، مەدەنىيەت، ۋە ئەركىنلىكنى ئۆگەندى.

ئۇلار ھازىرقى زامان ئىلمىي گۈللىنىشنىڭ ئاساسىي بولغان «تەجرىبە» پرىنسىپىنى ئۆگەندى. ئۇلار بىرلىككە كەلگەن مىللەتلەر بولۇپ، ئۇيۇشۇشنى ئۆگەندى. ئەمەلىيەتتە ئۇلار بۇندىن ئىلگىرى فېئودالىزم تۈزۈمى ھۆكۈمرانلىق قىلىدىغان تارقاق كىچىك دۆلەتلەر بولۇپ، ھۆكۈمرانلىق ئۇسۇلىدا قانۇن چىقىرىش، ھۆكۈم قىلىش ۋە ئىجرا قىلىشنى شەكىللەندۈرگەن ھەمدە قۇلدارلار سىنىپى تەشكىل قىلغانىدى.

ئۇلار ئىسلامدىن ئىنساننىڭ ھوقۇقى بارلىقىنى ئۆگىنىپ، ئىنساننى روھى ۋە جىسمانىي جەھەتتە قۇللۇقتىن ئازاد قىلىشنى تەشەببۇس قىلىپ ئوتتۇرىغا چىقتى. گەرچە ئەھۋال شۇنداق بولسىمۇ، ئۇلار بەرىبىر جاھىلىيەت ئىدى. چۈنكى ئۇلار اللەنىڭ قانۇنىغا ئەگىشىشنى رەت قىلىپ، ئىسلام دۇنياسىدىن قوبۇل قىلغان ئاشۇ نۇرلۇق «تون» بىلەن قەدىمقى

گىرنىڭ ۋە رەڭ جاھىلىيەت مىراسلىرىنى پەردازلىدى.

ئۇلار كۆز ئالدىدىكى نىجاتلىق پۇرسىتىنى ئۆتكۈزىۋەتتى.

ئۇلار بىلىم، مەدەنىيەت ۋە ئەركىنلىكىنى ئۆگەندى. ئېگىز مەدەنىيەت بىناسىنى قۇرۇپ چىقتى. ئەپسۇسكى ئۇلار كۆككە تاقاشقان بۇ بىنانى ھالاكەت ھاڭىنىڭ گىرۋىكى ئۇستىگە قۇردى.

* * *

بىز يۇقىرىدا «جاھىلىيەت» نىڭ ئىلىم، مەدەنىيەت ۋە ماددى ئىشلەپچىقىرىش تەرەققىياتى دېگەنلەرنىڭ ئەكسى ئەمەسلىكىنى سۆزلەپ ئۆتتۇق. ئەمەلىيەتتە ئاشۇلارنىڭ ھەممىسى جاھىلىيەتتە مەۋجۇت بولۇشى مۇمكىن. بىراق ئادەملەر يەنىلا جاھىلىيەت ئىچىدە.

بىز ھەرقانداق جاھىلىيەتنىڭ ئىنسانلارغا كېرەكلىك مەنپەئەتلەردىن خالى بولالمايدىغانلىقىنى، لېكىن ئاشۇ نىسپى مەنپەئەتنىڭ جاھىلىيەتنى ئاقلىيالمايدىغانلىقىنى ۋە جاھىلىيەتنىڭ مۇقەررەر ھالاكىتىدىن قۇتقۇزۇپ قالالمايدىغانلىقىنى سۆزلەپ ئۆتتۇق.

بىز بۇ يەردە ئالدىراپ كەتمەستىن تارىخ قەدەملىرىگە ئەگىشىپ مېڭىشنى داۋاملاشتۇرىمىز.

* * *

دىندىن يىراقلىشىش بىر قېتىمدىلا ئۇنداق تۇيۇقسىز ۋە ئۇشتۇمتۇت ئوتتۇرغا چىقىپ قالمىغان.

بەلكى شەيئىلەر ئىنسان روھىدا ئاستا ـ ئاستا پەيدا بولىدۇ. ئەگەر شەخسكە نىسبەتەن بۇخىل ئاستىلىق ھەقىقەتەن مەۋجۇت بولسا، ئۇنداقتا كۆپچىلىكنىڭ روھىيىتىگە نىسبەتەن ئۇنىڭ قانچىلىك ئاستا ئىكەنلىكىگە گەپ كەتمەيدۇ. چۈنكى روھلارنىڭ گەۋدىلىشى ئىدىيە ۋە تۇيغۇلارنى تىزلا يىمىرىلىپ كېتىشتىن ساقلاپ قالىدۇ. ھەرقانداق يېڭى شەيئىگە نىسبەتەن

قارشى تۇرۇش پوزۇتسىيىسىنى شەكىللەندۈردى.

مەيلى پايدىلىق ياكى زىيانلىق بولسۇن يېڭى شەيئىگە نىسبەتەن بۇنىڭ ھېچقانداق پەرقى بولمايدۇ.

شۇنىڭ ئۈچۈن ياۋروپالىقلار تولۇق بىر نەچچە ئەسىر ئەينى چاغدىكى بۇددىزىم ۋە خرىستىئان دىنىنىڭ ھېرىكىتىدىن تۇغۇلغان ئەبجەش دىن بىلەن ياشىدى.

«گۇللىنىش» گىرىك ۋە رىم بۇددىزىمدىن مەدەت تىلىگىنىچە ئۆز يولىدا كېتىۋاتىدۇ. بىراق ئىسلام مەدەنىيىتى ۋە ئىسلام بىلىملىرىدىن كەلگەن ھەرقانداق ئىلغارلىقنى تارىختىكى ئەنە ئاشۇ قەدىمقى ئىككى جاھىلىيەتنىڭ يولىغا تاشلاۋاتىدۇ.

ئەقىدە كىشىلەرنىڭ روھى دۇنياسىدىكى ئىككىلەمچى نەرسىلەرگە ئايلىنىپ قالغان، بۇ ھاياتقا دىندىن ھالقىغان ياكى دىن بىلەن چىقىشالماي- دىغان چۈشەنچىلەر ئاستا - ئاستا ھۆكۈمرانلىق قىلىۋاتقان بولسىمۇ بىراق يەنىلا ئەقىدە ئۇلارنىڭ شەخسىي پائالىيىتى ۋە ھايات چۈشەنچىلىرىگە مەلۇم دەرىجىدە تەسىر كۆرسەتمەكتە ئىدى.

بۇخىل ئارلاشما دىنىنىڭ سايىسىدا ياۋروپا تارىخىدىكى «دىنى ئىسلاھات ھەرىكىتى» دەپ ئاتالغان بەزى ئىشلار ئوتتۇرغا چىقتى. بۇ ھەرىكەتنىڭ مەقسىتى دىنى ساپلاشتۇرۇش، ۋە دىنىنىڭ ھاياتلىقىنىڭ ھەممە ساھەسىگە كەڭ دائىرلىك ھۆكۈمرانلىق قىلىشىنى ئەمەلگە ئاشۇرۇشتىن ئىبارەت لې- كىن ئۇلار بۇ ھەرىكەتتە ھېچقانداق نەتىجە قازىنالمىدى ياكى رېئاللىققا ھېچقانداق تەسىر كۆرسىتەلمىدى. چۈنكى بۇنىڭدىكى ئاساسلىق سەۋەب، ئاشۇ ئىسلاھاتچىلارنىڭ چۈشەنچىسىدىكى دىنغا ھەمىشە ئەقىدىنى شەرئەتتىن ئارتۇېتىش، اللەنىڭ شەرئىتىدىن باشقا ھەرخىل قانۇنلارنىڭ ھاياتقا ھۆ- كۈمرانلىق قىلىشىغا يول قويۇشتىن ئىبارەت جاھىلىيەت ماركىسى چاپلاذ- غانىدى.

شۇڭلاشقا ئېلىپ بېرىلغان ھەرقانداق «ئىسلاھات» رېئال تۇرمۇشنى ئىسلاھ قىلىش ئەمەس، بەلكى روھىيەتتىكى ئىككىلەمچى ئورۇندا تۇرىۋات- قان ئەرزىمەس نەرسىنى ئىسلاھ قىلىش بولدى.

بۇ يوشۇرۇن ھەرىكەتنى قوزغىغۇچى ئامىللار ماھىيەتتە «دىنى» ئامىل بولماستىن ، بەلكى «مىللەتچىلىك» ئامىلى ئىدى . چۈنكى «خەلقلەر» چېركاۋلىرىنى رىم پاپاستىنىڭ چېركاۋىدىن ئايرىپ چىقىش ئارقىلىق ئۆزلىرىنىڭ «مىللەتچى» لىكىنى گەۋدىلەندۈرمەكچى بولاتتى . ئەمەلىيەتتە بۇ كىشىلەرنى مىللەتچىلىك ياكى زېمىن تەۋەلىك ئاساسىدا ئەمەس ، بەلكى ئۇلارنى اللەغا يۈزلەندۈرۈش ئارقىلىق بىرلەشتۈرىدىغان ئەقىدىنىڭ ئەسلى خاراكتېرىغا تۈپتىن زىت ئىدى .

ئىنسان ـ بىر پۈتۈن مەۋجۇدىيەت . ئۇنى ۋىجدان ۋە رېئاللىققا پارچىلىغىلى بولمايدۇ .

ئىنسانى ھايات ـ يىگانە گەۋدە ئۇنى تۈيغۇ ۋە ھەرىكەتكە بۆلۈۋەتكىلى بولمايدۇ .

دەل شۇنىڭدەك اللە تەرەپتىن نازىل قىلىنغان دىندا ئەقىدە شەرىئەتتىن ، ۋىجدان رېئال ھاياتتىن ئايرىلالمايدۇ .

دىنى ئىسلاھات ھەرىكىتى ئېلىپ بېرىلغان چاغلاردا «كاپىتالىزم» يەر شارىغا جازانىخورلۇق ، ئالدامچىلىق ، بۇلاڭ ـ تالاڭ ، سۇيىقەست ، پاجىئەلىك زۇلۇم ۋە ئەمگەكچى خەلقنىڭ قېنى سوراش قاتارلىق دىنسىزلىق ئاساستا ھۆكۈمرانلىق قىلىۋاتاتتى . . . ئىسلاھاتچىلار يەنىلا «تۇيغۇ» نى ئىسلاھ قىلىش بىلەن ئاۋارە ئىدى .

قانداق بولۇشتىن قەتئىينەزەر ياۋرۇپا ھاياتىدىكى بۇخىل ئارلاشمىلىق بىرنەچچە ئەسىر داۋاملاشتى .

تارىخ بىتىگە نەزەر تاشلىغاندا ھادىسىلەرنىڭ يۈزلىنىشلىرىدىن ھالقىپ كەتكىلى بولمايدۇ··· چۈنكى يۈزلىنىش ھاياتنىڭ ھەربىر سەھنىسىدە «دىنسىز»لىق (soculqrism) تەرەپكە قاراپ كېتىۋاتىدۇ . بەلكى ئاستا ـ ئاستا دىنى يولدىن يىراقلىشىۋاتىدۇ .

لېكىن ئەمەلىيەت تولىمۇ ئاستا ئىدى ··· ئون توققۇزىنچى ئەسىر كىرىپ كەلدى .

ئون توققۇزىنچى ئەسىر ياۋرۇپا تارىخىدىكى ئەڭ چوڭ ھادىسىلەر مەيدانىغا كەلگەن ئەسىر بولدى .

ئەڭ چوڭ ئىككى ھادىسە تارىخ يۆنىلىشىنى ئۆزگەرتتى ...
دارۋىنىزىم... ۋە سانائەت ئىنقىلابى...

دارۋىنىزىم ۋە سانائەت ئىنقىلابى ئىككىسى گويا ۋەدىلىشىپ قويغاندەك ئوتتۇرا ئەسىر قالدۇقلىرىنى ياكى باشقىچە قىلىپ ئېيتقاندا ئوتتۇرا ئەسىر جاھىلىيىتىنىڭ قالدۇقلىرىنى پاچاقلاپ تاشلاپ، ھازىرقى زامان جاھىلىيىتىنىڭ ئەڭ ئېگىز يېڭى جاھىلىيەت بىناسىنى قۇرۇش ئۈچۈن بىرلا ۋاقىتتا ئوتتۇرغا چىقتى.

دارۋىنىزىم نەزەرىيە ۋە ئىدىيە دۇنياسىدا ئەقىدىگە ھۇجۇم باشلىغان بولسا، سانائەت ئىنقىلابى ئەمەلىيەت دۇنياسىدا ھاياتلىقىنى سىلكىمەكتە ئىدى!

* * *

دارۋىن 1809 - يىلى تۇغۇلدى. ئۇ 1859 - يىلى «تۈرلەرنىڭ كېلىپ چىقىشى» ناملىق ئەسىرىنى، 1871 - يىلى «ئىنسانىنىڭ پەيدا بولۇشى» ناملىق كىتابىنى يېزىپ نەشىر قىلدۇردى.

شۇنىڭدىن كېيىن ئەقىدە ۋە ئىدىيە دۇنياسىدا ھادىسىلەر ئارقىمۇ - ئارقا پەيدا بولۇشقا باشلىدى.

ئېتىلغان ئوق كەبى مەيدانغا كەلگەن بۇ ئىشلارنى كەينىگە قايتۇرۇش ئەسلا مۇمكىن ئەمەس ئىدى. «تەرەققىيات» ئاتلىق بۇ جاھانگىر ئۆز يولىغا پۇتلاشقان ھەربىر كۈچىنى يىقىتىپ، يولدىكى ھەرقانداق «مۇستەھكەم» نەرسىنى چاچاقلاپ تاشلىماقتا ئىدى.

تەرەققىيات ئېڭى دارۋىن ئېلىپ بارغان تەتقىقات دائىرىسىدىلا چەكلىنىپ قالمىدى. ئەمەلىيەتتە ئۇنىڭ دائىرىدىلا چەكلىنىپ قېلىشىمۇ مۇمكىن ئەمەس ئىدى. ئالىملار ۋە خەلقلەر شۇنچە قاراپمۇ پۈتكۈل مەۋجۇداتتا ئەسلى ماھىيىتىنى ساقلاپ قالغان نەرسىلەردىن ھېچبىرىنى كۆرەلمىدى . . . ھەتتا ئەقىدە ۋە الله توغرىسىدىكى چۈشەنچىلەرمۇ پۈتۈنلەي بۇزۇپ تاشلانغانىدى.

دارۋىن بىلەن چېركاۋلار ئوتتۇرىسىدا قاتتىق ئۇرۇش پارتىلىدى. چېركاۋلار دارۋىننى ئاتېزىمچىلىق بىلەن ئەيىبلەيتتى. دارۋىن بولسا ئۇلارنى جاھالەت ۋە خوراپاتلىق بىلەن قامچىلايتتى. خەلقلەر دەسلەپتە چېركاۋلار تەرەپتە تۇردى. چۈنكى ئۇلار دارۋىننىڭ ئىنساننى پەسكەش ھايۋان دەپ سۈرەتلىگىنىگە چىدىماي، ئۆز ئەقىدىسىنى ساقلاپ قالماقچى بولغانىدى. بىراق كېيىن بىردىنلا دارۋىننىڭ سېپىگە ئۆتتۇۋالدى. چۈنكى ئۇلار بۇنى كىشىلەرنى ئېكسپلاتاتسىيە قىلىۋاتقان زالىم چېركاۋ ھۆكۈمرانلىقىنى ئاغدۇرۇپ تاشلاشنىڭ بىر ياخشى پۇرسىتى دەپ قارىغانىدى.

دىننىڭ يوقۇلۇشى بىلەن كۆرەش ئاخىرلاشتى. ياچاقتىن چىققان ئوت كەبى شەيتانلارنىڭ غەلىبىسى توسقۇنسىز ئىلگىرىلىدى.

*　*　*

ئاشۇ چاغلاردا سانائەت ئىنقىلابى يەر شارىنى تىترىتىپ، يېڭى بىر بىنا قۇرۇپ چىقىش ئۈچۈن پۈتكۈل جەمئىيەت كۆرنىشىنى ئاستىن - ئۈستۈن قىلماقتا ئىدى.

ئەقىدىدىن ئايرىلغان بىنا...

بۇ بىنادا ھەممە نەرسە دىنغا قارشى ياكى دىندىن يىراقلاشماقتا!

زوراۋان كاپىتالىزم پۈتكۈل دىنى «تەۋسىيە» لەرنى كەمسىتىش دائىرىسىدىلا توختاپ قالماستىن، بەلكى ئوغرۇلۇق، بۇلاڭ - تالاڭ، ئادەم ئۇلتۇرۇش ۋە قان تۆكۈش ئىشلىرىنى بىمالال قىلدۇ.

گىرىم قىلىش، ياسىنىش ۋە بۇزۇقچىلىق قىلىش ئۇسكۇنىلىرىنى سېتىپ كۆپلەپ پايدىغا ئېرىشىش ئۈچۈن، كىشىلەرنى ئۇلارنىڭ ئاددى - ساددا تۇرمۇشىدىن بارغانچە يىراقلاشتۇرىدۇ. ئاياللارنىڭ يېمەكلىك ئىزدىشى ئۈچۈن خىزمەت قىلىشنى تەشەببۇس قىلدۇ ھەمدە كاپىتالىزمنىڭ ئىشچىلار سىنىپى مونوپول قىلىۋېلىشى ۋە ئەرزىمەس ئىش ھەققى بىلەن ئۇلارنىڭ كۈچىنى خورايتىۋەتكىنى ئۈچۈن، ئۇلارنىڭ ئېلىپ بارغان قارشىلىق كۆرسىتىش ھەرىكەتلىرىنى باشقۇرۇشتا ئاياللاردىن ناھايىتى ياخشى

پايدىلىنىدۇ . ياشلارنىڭ ئەخلاقى بۇزۇش ئۇچۇن ، ئوغۇل قىز ئىشچىلارنى ياشلىق مەزگىللىرىدە ئائىلىسىدىن يىراق جايلارغا خىزمەتكە ئەۋەتىدۇ . شۇنىڭ بىلەن ئۇلارنىڭ ئەخلاقى بۇزۇلۇپ ، ناتوغرا يوللار بىلەن ئارزۇ - هەۋەسلىرىنى قاندۇرىشىدۇ !

هەي ئىست ! شۇنداق قىلىپ ئەقىدە ۋە ئەخلاق قورغانلىرى كۆمپەيكوم بولدى .

* * *

لېكىن ئىش دارۋىزىم ۋە سانائەت ئىنقىلابى بىلەنلا چەكلىنىپ قالمىدى . چۈنكى بۇ يەردە بىر بۆلۈك شەيتانلار بار...

ئىنسانىيەتكە بەلكى ئۆزىدىن باشقا بارلىق مىللەتلەر (Gentiles) گە هۆكۈمرانلىق قىلىشتىن ئىبادەت شىرىن چۈشىنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش ئۈچۈن پۇرسەت كۈتۈپ تۇرىۋاتقان يەهۇدىلار بار .

يەهۇدىلارنىڭ 2 ـ چوڭ كىتابى «تىلمود» تا مۇنداق بىر جۈملە سۆز بار : «يەهۇدىلاردىن باشقا بارلىق مىللەتلەر تاللانغان خەلق (يەهۇدىلار) نىڭ مىنىشى ئۈچۈن الله ياراتقان ئىشەكلەر... »

ئۇلارنىڭ مەخپى تەلىماتلىرىدا يەنە مۇنداق دېيىلىدۇ : «سىلەر كۈتۈڭلار ! قاچان بىر غەپلەت پۇرسىتىنى تاپساڭلار ، دەل شۇ چاغدا ئىشەكلەرنىڭ دۈمبىسىگە سەكرەپ مىنىڭلار... » .

دۇنيا يەهۇدىلىرى ياۋروپا گۈللىنىشىنىڭ دىنسىزلىق ئاساسىغا قۇرۇلغانلىقىدىن خۇشاللىنىپ گۈلقەقەلىرى ئېچىلىپ كەتتى . چۈنكى بۇ ياۋروپا ئەقىدىسىنى پاچاقلاپ تاشلاش پىلانىنىڭ يېرىمىنى ئەمەلگە ئاشۇرغانلىق بىلەن باراۋەر ئىدى . ئەقىدە دۇنيا يەهۇدىلىرىنىڭ مەڭگۈلۈك دۈشمىنى . ئەقىدە شەيتاننىڭ سۇيىقەستىگە قارشى تۇرىدىغان كۈچلۈك قورال . ئەگەر بۇ قورال يوقالسا ، شەيتانلارنىڭ ئىشەكلەر ئۈستىگە مىنىۋېلىشى ئاسانلار بىر ئىشقا ئايلىنىدۇ .

الله شەيتانغا مۇنداق دېدى : «مېنىڭ بەندىلىرىمنى ئازدۇرۇشقا سې-

نىڭ كۈچۈك يەتمەيدۇ. پەقەت گۇمراھلاردىن ساڭا ئەگەشكەنلەرگىلا سىنىڭ كۈچۈك يېتىدۇ» (15: 41)

«شۈبھىسىزكى، مۆمىنلەرنىڭ پەرۋەردىگارىغا تەۋەككۇل قىلغۇچىلارنىڭ ئۈستىدىن شەيتان ھۆكۈمرانلىق قىلالمايدۇ.» (16: 89)

«شەيتان پەقەت ئۆزىنى دوست تۇتىدىغانلار ۋە ئۆزىنىڭ ئېغىۋا قىلىشى بىلەن مۇشرىك بولۇپ كەتكەنلەر ئۈستىدىنلا ھۆكۈمرانلىق قىلىدۇ» (16: 99) شەيتانلارنىڭ دوستلىرى ۋە ياردەمچىلىرى بولغان دۇنيا يەھۇدىلىرى كۆتكەن پۇرسەت ئاخىرى يېتىپ كەلدى. شارائىت ئۇلارنى دارۋىنىزىم ۋە سانائەت ئىنقىلابىدىن ئىبارەت ئىككى چوڭ تارىخى ھادىسە بىلەن تەمىن ئەتتى.

دارۋىن ئىنسانىيەتكە يامانلىق قىلىشنى ئويلىغان شەيتان بولماسلىقى مۇمكىن. ھازىرقى يېڭى دارۋىنىزىم New Darwinisim دارىنىزىم پرىنسىپىغا ئىشىنىدىغان تۇرۇپ، دارۋىن نەزەرىيىسىنىڭ بىر مۇنچە خاتالىقلىرىنى ئېچىپ بەرگەن بولسىمۇ، بىراق ئۇ ئۆز نەزەرىيىسىنى تەتقىقات سۇپىتىدە ئوتتۇرىغا قويغان بولۇشى مۇمكىن. گەرچە دارۋىن ئىنساننى ھايۋان دەپ قارىغان بولسىمۇ، بىراق ھازىرقى ئىلىم ئىنساننىڭ زېھنى، ئەقلى روھى تەرەپتىلا ئەمەس، بەلكى بىئولوگىيىلىك قۇرۇلما جەھەتتىمۇ پۈتۈنلەي تەڭداشسىز ئىكەنلىكىنى دەلىلەش ئارقىلىق دارۋىن نەزەرىيىسىنىڭ خاتا ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلىدى. دارۋىن «ھاياتنى چۈشەندۈشتە اللەنى قوشۇپ قويۇش، ساپ مېخانكىلىق قۇرۇلمىغا تەبىئەتتىن ھالقىغان ئېلېمېنتلارنى كىرگۈزۈپ قويۇش بىلەن يارار يەر . . . . ھەممە نەرسىنى تەبىئەت ياراتقان، ئۇنىڭ قۇدرىتى چەكسىز...» دېيىش ئارقىلىق ئۆز نەزەرىيىسىنى دىنى چۈشەنچىلەردىن ئايرىلىپ تاشلىغانلىقى ئۈچۈن، ئۇنىڭ جىنايىتىنى ئاقلاش مەڭگۇ مۇمكىن بولمىسىمۇ، بىراق ئۇ نەزىرىيىسىنى تەقدىم قىلىشتا، نىيىتى يامانلىق قىلمىغان بولۇشى مۇمكىن ئىدى.

لېكىن يەھۇدى شەيتانلارنىڭ ۋۇجۇدىغا ئىنسانىيەت مەۋجۇدىيىتىنى قەستەن خاراپ قىلىشتىن ئىبارەت پۈتكۈل رەزىللىك توشۇپ كەتتى.

يەھۇدى قىساسچى ھۆكۈمرانلىرىنىڭ «دوكلات خاتىرىسى» دە مۇنداق

دېيىلىدۇ . «دارۋىن ھەقىقەتەن يەھۇدى ئەمەس ، يىراق بىز ئۇنىڭ قاراشلى-رىنى قانداق تارقىتىشنى ، دىننى يوقۇتۇشتا ئۇنىڭدىن قانداق پايدىلىنىشنى ئوبدان بىلىمىز » .

«دوكلات خاتىرىسى » دە يەنە مۇنداق دېيىلىدۇ : «بىز دارۋىن ، مار-كىس ۋەنتىزنىڭ قاراشلىرىنى ئومۇملاشتۇرۇش ئۇچۇن ، ئۇلارنىڭ مۇۋەپ-پەقىيىتىنى خۇلاسىلاپ چىقتۇق . ئەخلاقىنى ۋەيران قىلغۇچى تەسىرلەر-نىڭ يەھۇدى ئىدىيىسىگە تەۋە ئەمەسلىكى بىزگە ناھايىتى ئېنىق » .

دۇنيا يەھۇدىلىرى ماركىس ، فىرۇئىد ۋە دوركايىم دىن ئىبارەت ئۈچ يەھۇدىنىڭ قولى ئارقىلىق ياۋروپا جاھىلىيىتىدە ساقلانغان بەزىبىر پەزىلەت-لەرنى پاچاقلاپ تاشلاش ئۈچۈن دارۋىنىزىم نەزەرىيىسى ۋە تەدرىجىي تەرەق-قىيات نەزەرىيىسىدىن ئۇستىلىق بىلەن پايدىلاندى . بۇ ئۈچ يەھۇدى دىن توغرىسىدا ئىنتايىن بولمىغۇر گەپلەرنى قىلىپ ، دىننى كەمسىتتى ۋە مەسخىرە قىلدى . شۇنداقلا خەلقنىڭ ئىچكى دۇنياسىدا دىننىڭ سۈرتىنى تولىمۇ سەتلەشتۇرۋەتتى .

دوركايىم : «دىن ئىنسانىنىڭ تەبىئىتى ئەمەس » دەيدۇ .

ماركىس «دىن خەلقنى زەھەرلەيدىغان ئەپيۇن . ئۇ فېئودالىزم ۋە كاپىتالىزم جاپاكەش خەلقنى ئالداش ئۈچۈن توقۇپ چىققان ئەپسانە . ئۇ ئاخىرەت ھۇزۇرى بىلەن كىشىلەرنى كۆز ئالدىدىكى تۇرمۇشتىن مەھرۇم قىلدى » دەيدۇ .

فىرۇئىد «دىن يېڭىلىشتىن ۋە مەسىلىلەرگە جاۋاب بىرەلمەسلىكتىن كېلىپ چىققان . ئۇ بالا ئاتىدىن ھېس قىلىدىغان جىنسى ئىنتىلىشتىن ۋە ئوغۇلىنىڭ دادىسى ئۆلتۈرۈشكە بولغان ھېرىسمەنلىكىدىن كېلىپ چىق-قان» دەيدۇ .

بۇ ئۈچ ئەبلەخ ئەخلاققا ھۇجۇم قىلىشقا باشلىدى .

دوركايىم : «جىنايەت تەبىئىي كۆرنۈش ، توي قىلىش ئىنسانىنىڭ تەبىئىتى ئەمەس . ئەخلاق ھەقىقەت سۈپىتىدە سۈز ئاچقىلى بولمايدىغان ئۇقۇم . بۇلارنىڭ ھەممىسى تۇراقسىز بىر- بىرىگە زىت جەمئىيەتنىڭ ئەقلى ئىجادىيىتىدىن باشقا نەرسە ئەمەس » دەيدۇ .

ماركس : «ئەخلاق ئۆزلۈكسىز تەرەققىي قىلىۋاتقان ئىقتىسادىي تۈزۈلمىنىڭ ئىنكاسى بولۇپ ، ئۇنىڭ ھېچقانداق قىممىتى يوق» دەيدۇ .
فىرۇئىد : «ئىنسانىيەت ئادەتتىكى تەبىئىي سۈرتىدىمۇ قوپاللىق خاراكتېرىغا ئىگە . ئۇ ئىنسانىيەت مەۋجۇدىيىتىگە زىيانلىق بىر ئىش» دەيدۇ .
ئۇلار بۇ دائىردە توختاپ قالماستىن بەلكى ئائىلىلەرنى ئۆيدىن سىرتقا ئېلىپ چىقتى :
ماركس : «ئائىلىلار ئىشلىكشى كېرەك» دېدى .
دوركايىم : «توي قىلىش ئائىلىلارنىڭ تەبىئىتى ئەمەس» دېدى .
فىرۇئىد : «ئائىلىلار تۇرمۇش ئىشكىلىدىن قۇتۇلۇپ ، جىنسىي ئەركىنلىكنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش كېرەك !» دېدى .
دۇنيا يەھۇدىلىرى نەزەرىيە دۇنياسىدىكى بۇخىل ھەرىكەتلىرى بىلەنلا بولدى قىلماستىن ، بەلكى ئەمەلىيەت دۇنياسىغا كەڭ دائىرلىك ھۇجۇم باشلىدى .
ئۇلار دارۋىننىڭ تەرەققىيات ئىدىيىسىدىن ئۇنىڭ خىيالغىمۇ كېچىپ باقمىغان مۇشۇنداق قەبىھ سۈرەتتە پايدىلانغان بولسا ، سانائەت ئىنقىلابىدىمۇ ئەنە شۇنداق پايدىلىنىپ ، ئۇنى بۇزۇقچىلىقنىڭ ئاساسىي مەنبەسىگە ئايلاندۇردى .
كاپىتالىزم يەھۇدىلارنىڭ ئىجادىيىتى بولۇپ ، جازانىخور يەھۇدىلار ئۆزلىرىنىڭ جازانىخورلۇق قىلمىشىدا ئۇنىڭدىن كۆپلەپ پايدىلىنىدۇ .
كاپىتالىزم مەنپەئەتلىك مەھسۇلاتلارنى ئىشلەپچىقىرىش بىلەنلا بولدى قىلمىغاندەك قانۇنلۇق پايدىلار بىلەنمۇ چەكلىنىپ قالمايدۇ .
يەھۇدىلارنىڭ تۈنجى قىلىدىغان ئىشى كىنو خانا قۇرۇش بولۇپ ، ئۇلار ئوغۇل - قىز ياشلارغا جىنسىي بۇزۇقچىلىقنى ئاشكارا كۆرسىتىش ئارقىلىق ئۇلارنى بۇزۇش ئۈچۈن پۈتۈن كۈچى بىلەن تىرىشچانلىق كۆرسىتىدۇ .
گېزىتخانا ۋە ھۆسن تۈزەش ئورۇنلىرىنى قۇرۇپ ، ئەرلەرنى ئازدۇرىدىغان ، ئۇلارنىڭ كۆڭلىگە شەھۋەت ئۇرۇقلىرىنى چاچىدىغان ۋە ئۇلارنىڭ قەلبىدىكى ئەقىدە دەرخىنى قۇرىتىدىغان بۇزۇق ئائىلىلارنى كۆپەيتىشنى

مەقسەت قىلدى .

دۇنيا پاھىشىخانىغا ئايلىنىپ قالدى . ئەر ـ ئاياللار ئۇ يەردە شەھۋەت ئازگىلىغا قۇلاق تۈۋىگىچە غەرق بولۇپ كەتتى .

ئەنە شۇ چاغدا يەھۇدىلار ئىشەكنىڭ دۇمبىسىگە مىندى .

ئۇلارنىڭ «مۇقەددەس» كىتابلىرى كۆرسىتىپ بەرگەن شەيتانى چۈشلىرى رېئاللىققا ئايلاندى .

* * *

ئاخىرىدا جاھىلىيەت پۈتكۈل يەرشارىنى قاپلاپ كەتتى .

جاھالىيەت چوڭقۇر يىلتىز تارتقان ياۋرۇپا بوگۇنكى كۈندە ئىنسانىيەتـ كە ھۆكۈمرانلىق قىلماقتا ! . . . ئۇنىڭ جاھىلىيەت چۈشەنچىلىرى ئىنساـ نىيەتنىڭ چۈشەنچىلىرىنى بويسۇندۇرماقتا !

گىرىك ۋە رىم جاھىلىيىتى ، ئوتتۇرا ئەسىرلەردىكى ئازغۇن ئەقىدە جاھىلىيىتى ، دارۋىنىزىم ۋە سانائەت ئىنقىلابىنىڭ سايىسىدا دىندىن بىر پۈتۈن ئايرىلغان جاھىلىيەت . . . مۇشۇلارنىڭ ھەممىسى ھازىرقى زامان جاھىلىيىتى . . .

XX ئەسىر جاھىلىيىتى . . .

جاھىلىيەت ياۋرۇپادىلا چەكلىنىپ قالمايدۇ چۈنكى ياۋرۇپا مۇستەمـ لىكچىلىك نوپوزى بىلەن زېمىننىڭ ھەرقايسى جايلىرىنى بۇلغاپ تاشلىدى . بۇلغانغان جايلارنىڭ ھەممىسىگە ئۆزىنىڭ جاھىلىيەت چۈشەنچىسىنى كەڭرى تارقاتتى . جاھىلىيەت پۈتكۈل يەرشارىدا ھۆكۈمران كۈچكە ئايلانـ دى .

بىز ھازىر بۇلارنى «تارىختىن بىر بەت» سەھىپىسىدىن ئىلھام ئالـ دۇق .

ئەمدى ھازىرقى زامان جاھىلىيىتىنىڭ «بەلگىلىرى» نى سۆزلەپ ئۆتىمىز .

# هازىرقى زامان جاھىلىيىتىنىڭ بەلگىلىرى

تارىخدىكى ھەرقانداق جاھىلىيەتنىڭ باشقا جاھىلىيەتلەردىن ئۇنى پەرق-لەندۇرۇپ تۇرىدىغان ئۆزىگە خاس بەلگىلىرى بولۇپ، بۇ بەلگىلەر ئەمەل-يەتتە جاھىلىيەت ياشاۋاتقان مۇھىتىنىڭ ۋە ئۇ جاھىلىيەتنى قورشاپ تۇرى-ۋاتقان ئىقتىسادى، ئىجتىمائىي ۋە سىياسىي «تەرەققىيات» نىڭ بەلگىلىرى-دۇر. گەرچە جاھىلىيەتلەرنىڭ ھەممىسى تارىخ ئېقىمىدىكى جاھىلىيەت بەلگىسىنى مەيدانغا كەلتۈرگەن ئەسلىي خۇسۇسىيەتتە ئورتاقلىققا ئىگە بولسىمۇ!

بىز كېلەركى ئىككى بۆلۈمدە ھازىرقى زامان جاھىلىيىتىنىڭ تەسەۋ-ۋۇر ۋە ھەرىكەتتىكى، نەزەرىيە ۋە ئەمەلىيەت دۇنياسىدىكى ئازغۇنلۇقلىرى ھەققىدە تەپسىلى سۆزلەيمىز. ئەمما بۇ يەردە يۇقىرىقى باپلاردا بۇجاھىلىيەت-نىڭ مەيدانغا كېلىش ۋە تەرەققىي قىلىش باسقۇچلىرىنى قىسقىچە سۆزلەپ ئۆتكىنىمىزدەك، ھازىرقى زامان جاھىلىيىتىنىڭ سۈتىنى شەكىللەندۈرگەن بەلگىلەرنى قىسقىچە كۆرسىتىپ ئۆتىمىز.

* * * *

ھەرقانداق جاھىلىيەت اللەغا ھەقىقىي ئىمان كەلتۈرمەيدۇ. دەل ئاشۇ تارىختىكى پۈتكۈل جاھىلىيەتلەرنىڭ بىردىنبىر ئورتاق خۇسۇسىيىتىدۇ. بەلكى ئۇ جاھىلىيەتنى مەيدانغا كەلتۈرگەن، تەسەۋۋۇر ۋە ئەخلاقتىكى پۈتكۈل ئازغۇنلۇقلار ئۇنىڭ ئۈستىگە قۇرۇلغان بىردىنبىر ئاساستۇر.

توغرا ئەقىدە ئىنسانغا ئۇنىڭ كائىناتتىكى توغرا ئورنىنى بەلگىلەپ بېرىدۇ. ئۇنىڭ ھەرقايسى زامان ۋە ماكانلاردىكى توغرا يۆلىنىشنى كۆرسىد-

تىپ بېرىدۇ. ئۇنىڭ توغرا قاراشلىرىنى مۇئەييەنلەشتۈرۈپ بېرىدۇ ۋە ئۇنىڭ توغرا يولىنى سىزىپ بېرىدۇ. نەتىجىدە ئۇ ئىنساننىڭ ۋىجدانى ۋە ھەرىكىتى، تۇيغۇ ۋە پائالىيىتى، پرىنسىپى ۋە رېئاللىقى تۈزۈلىدۇ. ھەممە ئاشۇلارنىڭ ھەممىسى بىرلەشكەن، مۇستەھكەملەنگەن ۋە مۇكەممەللەشكەن ھالدا توغرا يۆلىنىشكە قاراپ ماڭىدۇ.

كومپاس بىلەن ئۇنىڭ سىزىپ بېرىلگەن تەرىپى ئۆزئارا توسالغۇغا ئۇچرىغان چاغدا ماگنىت يېڭنە تەۋرەپ كەتكەندەك، ئادەملەر توغرا ئەقىدىدىن ئېغىپ كەتكەن چاغدا، تەۋرىنىش پۈتكۈل ئىنسان ۋۇجۇدىنى قاپلاپ كېتىدۇ. بىر پۈتۈن مەۋجۇدىيەت پارچىلىنىدۇ. ئۇنىڭ ھەرقايسى زامان ۋە ماكانلاردىكى يۆنىلىشى قالايمىقانلىشىدۇ. ۋىجدان ۋە ھەرىكىتى، تۇيغۇ ۋە پائالىيىتى، پرىنسىپ ۋە رېئاللىقى بۆلىنىپ كېتىدۇ. بىرلىك ئەسلىگە قايتمايدۇ. توغرا ئەقىدە ۋە توغرا پرىنسىپنىڭ سايىسىدا ئۇنىڭغا ھۇزۇر بېغىشلاۋاتقان تىنچلىق ۋە خاتىرجەملىك ئۇنىڭ ۋۇجۇدىدىن ياتلىشىپ كېتىدۇ.

ئەنە شۇچاغدا جاھىلىيەت تىرىلىپ قوپىدۇ...

جاھىلىيەت ئاللاھقا ھەقىقىي ئىبادەت قىلىشتىن ئېغىپ كېتىش بولۇپ، ئىبادەت پۈتكۈل تۇرمۇش ئىشلىرىدا يالغۇز ئاللاھنىڭ ھۆكۈمرانلىقىغا بويسۇنۇشتا ئەكس ئېتىدۇ. مۇشۇخىل ئېغىپ كېتىشنىڭ نەتىجىسىدە تەۋرىنىش، بۆلۈنۈش، پارچىلىنىش ۋە ۋەيران بولۇش ... پەيدا بولىدۇ. يەنى تۈزۈم ۋە ئىدىيىدىكى تەۋرىنىش، ئىنساننىڭ پەرۋەردىگارى بىلەن، كائىنات ۋە ئەتراپىدىكى ھاياتلىق بىلەن، ۋە ئىنسانى قېرىندىشى بىلەن بولغان مۇناسىۋەتتىكى تەۋرىنىش پەيدا بولىدۇ.

ئىنسان تارىختىن بۇيان ئالاقە ۋە مۇناسىۋەت، تەسەۋۋۇر ۋە ئىدىيە ئازغۇنلۇققا گىرىپتار بولماي تۇرۇپ، ئاللاھقا ھەقىقىي ئىبادەت قىلىشتىن ھەرگىزمۇ ئېغىپ كەتكىنى يوق. چۈنكى ئىنسان بۇنىڭغا دىققەت قىلسۇن ياكى قىلمىسۇن، خالىسۇن ياكى خالىمىسۇن ئەقىدە يۇقىرىقىلارنىڭ ھەممىسىنى ئىنتىزاملاشتۇرۇپ بېرىدۇ. ئەگەر ئەقىدە توغرا بولسا، پۈتكۈل مەۋجۇدىيەت ۋە ئۇنىڭ يۆلىنىشلىرى توغرا بولىدۇ. ئەگەر ئەقىدە تۇراقسىز

بولسا ، تۇراقسىزلىق پۇتكۇل مەۋجۇدىيەتكە سىڭىپ كىرىدۇ .

يەنە بىر تەرەپتىن ئېيتقاندا يەرشارىدىكى مۇقىمسىزلىق ھەرگىزمۇ اللەغا توغرا ئىبادەت قىلىش بىلەن بىرلا ۋاقىتتا يۈز بەرمەيدۇ .

توغرا ، بەزىدەئەقىدە مەۋجۇت بولىدۇ . بىراق ئەقىدىنىڭ يالغۇز مەۋ- جۇت بولۇشى بۇ ئىشتىكى ھەل قىلغۇچ مەسىلە ئەمەس . چۇقۇم ئۇ ئەقىدە ئىنسانىنىڭ بىرەر ئەزاسىنى ئەمەس ، بەلكى ئۇنىڭ پۈتكۈل ۋۇجۇدىنى ، شۇنداقلا تۇيغۇ ۋە ھەرىكىتىنى ، پرىنسىپ ۋە رېئاللىقنى ، تەسەۋۋۇر ۋە پائالىيىتىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدىغان ئومۇمىي ، مۇكەممەل ، جانلىق ھەرى- كەتلەندۈرگۈچى كۈچ بولۇشى كېرەك ! بۇنىڭغا قارشى ھەرقانداق تۈزۈم - ئۇنىڭدا اللەغا يۈزلەنگەن ئەقىدە تېپىلسۇن ياكى تېپىلمىسۇن - جاھىلى- يەتنىڭ بىر تۈرى بولۇپ ، «جاھىلىيەت» دېگەن نام ئۇنىڭغا تولىمۇ مۇۋاپىق كېلىدۇ . ھەمدە جاھىلىيەتنىڭ مۇقەررەر ئاقىۋىتىدىن قېچىپ قۇتۇلالماي- دۇ .

چۈنكى بۇ اللەنىڭ قانۇنىيىتى...

* * *

جاھىلىيەتتىكى ئەرەبلەر اللەنى تونۇيتتى ، اللەنىڭ بارلىقىغا ئىشىنەت- تى ، ۋە اللە تەرەپكە يۈزلىنەتتى ... بىراق ئۇ پۈتۈنلەي ناتوغرا يۈزلىنىش ئىدى . قۇرئان كەرىم جاھىلىيەتتىكى ئەرەبلەر ھەققىدە مۇنداق دەيدۇ :

«ئەگەر سەن ئۇلاردىن ‹ئاسمانلارنى ۋە زېمىننى كىم ياراتتى › دەپ سورىساڭ ، ئۇلار چوقۇم ‹اللە › دەپ جاۋاب بېرىدۇ» (31: 24)

«ئەگەر سەن ئۇلاردىن ‹ئۇلارنى كىم ياراتتى دەپ سورىساڭ › ، ئۇلار چوقۇم ‹اللە › دەيدۇ » (43: 86)

«ئى مۇھەممەد ! مۇشرىكلارغا ئېيتقىنكى ‹سىلەرگە ئاسماندىن يام- غۇر ياغدۇرۇپ ، زېمىندىن گىياھ ئۈندۈرۈپ كىم رىزىق بېرىدۇ ؟ سىلەر- نىڭ ئاڭلاش ۋە كۆرۈش قابىلىيىتىڭلارنى كىم باشقۇرىدۇ ؟ تىرىك شەيئى- لەرنى ئۆلۈك شەيئىلەردىن كىم پەيدا قىلىدۇ ، ئۆلۈك شەيئىلەرنى تىرىك

شەيئىلەردىن كىم پەيدا قىلىدۇ؟ خالايىقنىڭ ئىشلىرىنى كىم ئىدارە قىلىدۇ، ئۇلار بۇلارغا جاۋابەن ‹اللە›، دەيدۇ» (30 :10)

«ئېيتقىنكى ‹زېمىن ۋە ئۇنىڭدىكى مەخلۇقاتلار كىمنىڭ؟ ئەگەر سىلەر بىلسەڭلار، ماڭا ئېيتىپ بېرىڭلار›، ئۇلار ‹اللەنىڭ›، دەيدۇ بۇنىڭدىن پەندىن ـ نەسىھەت ئالامسىلەر؟»

«ئېيتقىنكى ‹يەتتە ئاسماننىڭ ۋە ئۇلۇغ ئەرشىنىڭ پەرۋەردىگارى كىم؟›، ئۇلار ‹اللە›، دەيدۇ. ئېيتقىنكى ‹اللەنىڭ ئازابىدىن قورقمامسىلەر؟›، ئېيتقىنكى ‹ھەممە شەيئىنىڭ پادىشاھلىقى كىمنىڭ قولىدا؛ ئىلتىجا قىلغانلارغا پاناھ بولالايدىغان، ئۇنىڭغا قارشى ھېچنەرسە پاناھ بولالمايدىغان كىم؟ ئەگەر سىلەر بىلسەڭلار ماڭا بۇنى ئېيتىپ بېرىڭلار›، ئۇلار ‹اللە›، دەيدۇ»

«ئېتقىنكى ‹سىلەر قانداقمۇ قايمۇقتۇرۇلۇسىلەر؟›، (89 ـ 83 :23).

توغرا، ئەرەبلەر اللەنى تونۇيتتى. ئۇلار اللەنىڭ ھەممە شەيئىنىڭ ھۆكۈمرانلىقى ئۇنىڭ قولىدا بولغان ياراتقۇچى ۋە ئىدارە قىلغۇچى ئىكەنلىكىگە ئىشىنەتتى.

لېكىن ئۇلارنىڭ جاھىلىيەت بولۇشىنىڭ سەۋەبى ئۇلار اللەنى ھەقىقي تونۇمىغان، اللەغا ھەقىقىي ئىمان كەلتۇرمىگەن ۋە پۈتكۈل ئىشلاردا يالغۇز بىر اللەنىڭ ھۆكۈمرانلىقىنى قوبۇل قىلمىغان.

«ئۇلار اللەنى ھەقىقىي رۇشتە تونۇمىدى» (90 :6)

ئۇلار اللەنى تونۇيتتى. بىراق مۇشۇ خىل تونۇشتىن كېلىپ چىقىدىغان لوگىكىلىق نەتىجىگە ئۇلار ئەگەشمەيتتى.

ئۇلار اللەنى تونۇيتتى. بىراق ئېتىقادى جەھەتتە اللە بىلەن قوشۇپ باشقا ئىلاھلارغا ئىبادەت قىلاتتى... چۈنكى ئۇلار اللەنى تونۇيتتى. بىراق ئەمەلىي تۇرمۇشتا اللەنىڭ قانۇنىنى ئىجرا قىلمايتتى ... بارلىق ئىشلاردا يالغۇز اللەنىڭ ھۆكۈمرانلىقىنى قوبۇل قىلمايتتى. ئۇلار ھەرئىككى تەرەپتىن كاپىر... يەنى جاھىلىيەتچى بولدى.

قۇرئان كەرىم بۇخىل جاھىلىيەتنى ئومۇمىيۈزلۈك قامچىلىدى ھەمدە ئېتىقاد مەسىلىدە ئەرەبلەرنىڭ «بۇتلار بىزنى اللەغا يېقىنلاشتۇرىدۇ» دەيدىغان بۇزۇق ئەقىدىسىگە قەتئىي قارشى تۇردى.

«بىلىڭلاركى، شېرىك ۋە رىيادىن ساپ دىن اللەغا خاسدۇر. اللەنى قويۇپ، بۇتلارنى ھىمايىچى قىلىۋالغانلار؛ ‹بىزنىڭ ئۇلارغا چوقۇنىشىمىز پەقەت ئۇلارنىڭ بىزنى اللەغا تېخىمۇ يېقىنلاشتۇرۇشى ئۈچۈندۇر› دەيدۇ. اللە ھەقىقەتەن قىيامەت كۈنى ئۇلارنىڭ ئىختىلاپ قىلىشقان نەرسىلىرى ئۈستىدە ھۆكۈم چىقىرىدۇ. اللە ھەقىقەتەن يالغانچى، كۇپرلىق قىلغۇچىنى ھىدايەت قىلمايدۇ» (39:2)

ئەمما شەرىئەت مەسىلىسىدە قۇرئان كەرىم شەرىئەتبىلەن ئېتىقاد ئوتتۇرىسىنى قەتئىي ئايرىۋەتكىلى بولمايدىغانلىقىنى؛ اللەنىڭ قانۇندىن باش تارتىپ، ھايات ئىشلىرىدىن بىرەر ئىشتا اللەدىن باشقىنىڭ ھۆكۈمرانلىقىنى قوبۇل قىلغاندا ئىماننى ساقلاپ قىلىشنىڭ مۇتلەق مۇمكىن ئەمەسلىكىنى قاتتىق تەكىتلىدى.

«بىز ھەقىقەتەن (مۇساغا) تەۋراتنى نازىل قىلدۇق. تەۋراتتا توغرا يولغا يېتەكلەيدىغانھىدايەت ۋە نۇر بار. اللەنىڭ ھۆكۈمىگە بويسۇنغان پەيغەمبەرلەر يەھۇدىلار ئارىسىدا (تەۋرات) بىلەن ھۆكۈم قىلىدۇ. يەھۇدىلارنىڭ زاھىتلىرى ۋە ئۆلىمالىرىمۇ ئۆزگەرتىشتىن ساقلاشقان بۇيرۇلغان كىتاب (يەنى تەۋرات) بويىچە ھۆكۈم قىلىدۇ. ئۇلار تەۋراتنى ئۆزگەرتىشتىن ساقلاشقا نازارەتچى ئىدى. ئى يەھۇدىلارنىڭ ئالىملىرى! كىشىلەردىن قورقماڭلار. مەندىن قورقۇڭلار! مېنىڭ ئايەتلىرىمنى ئاز پۇلغا تېگىشىۋەتمەڭلار. يەنى پۇل مال، مەنسەپ ۋە پارا ئۈچۈن ئايەتلىرىمنىڭ ھۆكمىنى ئۆزگەرتىۋەتمەڭلار. كىملەركى اللە نازىل قىلغان ئايەتلەر بويىچە ھۆكۈم قىلمايدىكەن، ئۇلار كاپىرلادۇر. ئۇلار يەنى ئىسرائىل ئەۋلادىغا تەۋراتتا شۇنداق بەلگىلىدۇقكى،جانغا جان يەنى ناھەق ئادەم ئۆلتۈرگەن كىشى ئۆلتۈرلىدۇ. كۆزگە كۆز يەنى كىشىنىڭ كۆزىنى ناھەق قويىۋەتكەن ئادەمنىڭ كۆزى قۇيۇۋېتىلىدۇ. بۇرۇنغا بۇرۇن يەنى كىشىنىڭ بۇرنىنى ناھەق كەسكەننىڭ بۇرنى كېسىلىدۇ.قۇلاققا قۇلاق يەنى كىشىنىڭ قۇلىقى-

نى ناھەق كەسكەننىڭ قولىقى كېسىلىدۇ . چىشقا چىش يەنى كىشىنىڭ چىشىنى ناھەق تۆككەننىڭ چىشى تۆكۈلىدۇ . ۋە كىشىنى قانداق ياردار قىلغان بولسا ، شۇنداق ياردار قىلىنىش بىلەن قىساس ئېلىنىدۇ . كىمكى جىنايەتچىنى ئەپۇ قىلسا يەنى ئۇنىڭدىن قىساس ئالمىسا بۇ ئۇنىڭ گۇناھىغا كاپپارات بولىدۇ . اللە نازىل قىلغان ئايەتلەر بويىچە ھۆكۈم قىلمايدىغان كىشىلەر زالىملاردۇر . ئۇلارنىڭ (يەنى بەنى ئىسرائىل پەيغەمبەرلىرىنىڭ ) ئارقىسىدىن ئۆزىدىن ئىلگىرى نازىل قىلىنغان تەۋراتنى يەنى ئۇنىڭ اللە تەرىپىدىن نازىل قىلىنغانلىقىنى ئېتىراپ قىلغۇچى ئىسائىبنى مەريەمنى ئەۋەتتۇق . ئۇنىڭغا ھىدايەت بىلەن نۇرنى ئۆز ئىچىگە ئالغان ئىنجىلنى ئاتا قىلدۇق . ئىنجىل ئۆزىدىن ئىلگىرى نازىل قىلىنغان تەۋراتنى ئېتىراپ قىلغۇچىدۇر . يەنى ئۇنىڭغا مۇۋاپىقتۇر . تەقۋادارلارغا ھىدايەت ۋە پەند - نەسىھەتتۇر . ئەھلى ئىنجىللار يەنى ناسارالار اللە ئىنجىلدا نازىل قىلغان ئەھكاملار بويىچە ھۆكۈم قىلسۇن ، اللە نازىل قىلغان ئايەتلەر بويىچە ھۆكۈم قىلمىغانلار پاسىقلاردۇر . ئى مۇھەممەد ! بىز ساڭا ئۆزىدىن ئىلگىرىكى ساماۋى كىتابلارنى ئېتىراپ قىلغۇچى ۋە ئۇلارغا شاھىت بولغۇچى ھەق كىتابنى يەنى قۇرئاننى نازىل قىلدۇق . ئى مۇھەممەد ! ئۇلارنىڭ ئارىسىدا اللە ساڭا نازىل قىلغان قۇرئان ئەھكامى بويىچە ھۆكۈم قىلغىن ! ساڭا كەلگەن ھەقتىن بۇرۇلۇپ ، ئۇلارنىڭ نەپسى خاھىشلىرىغا ئەگەشمەگىن . ئى ئۇممەتلەر ! سىلەرنىڭ ھەربىرىڭلارغا بىرخىل شەرىئەت ۋە ئوچۇق يول تەيىن قىلدۇق . ئەگەر اللە خالىسا ، ئەلۋەتتە سىلەرنى بىر ئۇممەت قىلاتتى . يەنى پۈتۈن ئىنسانلارنى بىردىندا قىلاتتى . لېكىن اللە سىلەرگە بەرگەن شەرىئەتلەر ھەققىدە سىلەرنى سىناش ئۈچۈن كۆپ ئۇممەت قىلىپ ئايرىدى . ياخشى ئىشلارغا ئالدىراڭلار ، ھەممىڭلار اللەنىڭ دەرگاھىغا قايتىڭلار . سىلەر ئىختىلاپ قىلىشقا نەرسىلەرنى ئۇنىڭ قايسى ھەق ، قايسى ناھەق ئىكەنلىكىنى اللە سىلەرگە ئېيتىپ بېرىدۇ . ئۇلار يەنى يەھۇدى ۋە ناسارالارنىڭ ئارىسىدا اللە ساڭا نازىل قىلغان قۇرئاننىڭ ئەھكامى بويىچە ھۆكۈم قىلغىن ! ئۇلارنىڭ نەپسى - خاھىشلىرىغا ئەگەشمىگىن ! ئۇلارنىڭ اللە ساڭا نازىل قىلغان قۇرئاننىڭ بىر قىسمىدىن سېنى

ۋاز كەچتۇرۇشدىن ساقلانغىن ! ئەگەر ئۇلار اللە ساڭا نازىل قىلغان ھۆكۈمـ. دىن يۈز ئۆرۈسە ، ئى مۇھەممەد بىلگىنكى ، ئۇلارنىڭ بىر قىسىم گۇناھلىـ. رى تۈپەيلىدىن اللە ئۇلارنى جازالاشنى ئىرادە قىلىدۇ . شەك ـ شۈبھىسىز ـ. كى ، كىشىلەردىن نۇرغۇنى پاسىقتۇر . يەنى پەرۋەردىگارنىڭ تائىتىدىن باش تارتىپ ، ھەققە خىلاپلىق قىلىپ ، گۇناھقا پاتقۇچىلاردۇر . ئۇلار جاھىلىـ. يەت دەۋرىنىڭ ھۆكۈمىنى تەلەپ قىلامدۇ ؟ اللەغا چىن ئىشىنىدىغان قەۋمـ. نىڭ نەزەرىدە ھۆكۈمىدە اللەدىنمۇ ئادىل كىم بار ؟ » (5: 44ـ50)

«ئى مۆئمىنلەر اللەنىڭ ئىسمى ئېتىلماي بوغۇزلانغان ھايۋانلارنى يېمەڭلار . ئۇنى يېيىش ئەلۋەتتە گۇناھتۇر . شۈبھىسىزكى شەيتانلار ئۆز دوسلىرىنى يەنى مۇشرىكلارنى سىلەر بىلەن دەتالاش قىلىشقا ۋەسۋەسە قىلىدۇ . ئەگەر ئۇلارغا ئىتائەت قىلساڭلار . سىلەر چوقۇم مۇشرىك بولۇپ قالىسىلەر . » (6: 120)

دېمەك ، شەرىئەت مەسىلىسى پەرقسىز ھالدا ئەقىدە مەسىلىسى اللەنىڭ قانۇننى ھۆكۈمران قىلىش ياكى جاھىلىيەت ۋە شىرىكنى ھۆكۈمران قىلىش مەسىلىسى . اللەنى ھەقىقىي تونۇش ۋە اللەغا ھەقىقىي ئىشىنىش نەتىجىدە «اللەنى ئىلاھلىقتابىر » دەپ ئېتىقاد قىلغانغا ئوخشاش ، ھاكىمىيەتتىمۇ بىر دەپ ئىتىقاد قىلىشنى بارلىققا كەلتۇرىدۇ . چۈنكى اللە ياراتقۇچى ۋە ھۆكۈمرانلىق قىلغۇچى ، شۇڭا ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلىش ۋە ئۇنىڭ قانۇنغا ئەگىشىش كېرەك . ئەقىدە ۋە شەرىئەت ئىككىسى بىر مەسىلە ، بۇ ئىككىسى بىر مەنبەدىن كەلگەن ، يەنە بىر غايىدە ئۇچرىشىدۇ . مەنبە ۋە غايە اللەغا ئىشىنىش ۋە اللەغا بويسۇنۇشتۇر .

ھەرقانداق جاھىلىيەتنىڭ ئۇنى مەيدانغا كەلتۈرگەن تۈنجى بەلگىسى ـ اللەغا ھەقىقىي ئىشەنمەسلىك ۋە اللەغا ھەقىقىي بويسۇنماسلىق . بۇنىڭدا ئەقىدە ۋە شەرىئەتنىڭ ھېچقانداق پەرقى يوق .

ئىمان ـ ئىلاھلىقتا يالغۇز بىر اللەغا ئىشىنىشنى تەلەپ قىلسا ، ئىسلام ـ ھاكىمىيەتتە يالغۇز بىر اللەغا بويسۇنۇشنى تەلەپ قىلىدۇ .

جاھىلىيەت ـ اللەنىڭ بىردىنبىر ئىلاھ ۋە ھۆكۈمرانلىقىنى ئېتىراپ قىلماسلىقتىن ، اللە بىلەن باشقا ئىلاھلارنى ئورتاقلاشتۇرۇپ ، ئۇنىڭ قانۇـ.

نى بىلەن ھۆكۈم قىلماسلىقتىن كېلىپ چىقىدۇ.

* * *

ئەگەر جاھىلىيەت اللەنىڭ قانۇنى بىلەن ھۆكۈم قىلمايدىكەن، ئۇنداقتا ئۇ ئىدىيىۋى خاھىشقا ئەگىشىدۇ.

مانا بۇ ھەرقانداق جاھىلىيەتنىڭ اللەغا ھەقىقىي ئىشەنمەسلىك ۋە اللەغا بويسۇنماسلىقتىن ئىبارەت بىر مەنبەدىن كېلىپ چىققان ئىككىنچى بەلگىسىدۇر.

«ئۇلارنىڭ ئارىسىدا اللە ساڭا نازىل قىلغان قۇرئاننىڭ ئەھكامى بويىچە ھۆكۈم قىلغىن. ئۇلارنىڭ ئىدىيىۋى خاھىشلىرىغا ئەگەشمىگىن! ئۇلارنىڭ اللە ساڭا نازىل قىلغان قۇرئاننىڭ بىر قىسمىدىن سېنى ۋاز كەچتۈرۈشىدىن ساقلانغىن.»

دېمەك، مەسىلە چەمبەرچەس باغلانغان. اللەغا ئىشىنىشتىن اللەغا بويسۇنۇش ۋە ئۇنىڭ قانۇنلىرىغا ئەگىشىش كېلىپ چىقىدۇ. ئەمما «جاھىلىيەت» «ئىدىيىۋى خاھىش» قا ئەگىشىدۇ. اللەنىڭ قانۇنىدىن ياشقا ھەرقانداق قانۇن ئىدىيىۋى خاھىشىدۇر. مانا بۇلارنى اللە شۇنداق بېكىتتى. ھاياتلىق تارىخى ئەمەلىيەتتە ئىسپاتلىدى:

ئىدىيىۋى خاھىشلار دەۋرىدىن دەۋرگە، مۇھىتتىن مۇھىتقا، بىر مىللەتتىن ئىككىنچى بىر مىللەتكە ئۆتۈشۈش جەريانىدا خىلمۇخىل بولدى. بىراق ئۆزگەرمەيدىغىنى بىر بۆلۈك ئادەملەرنىڭ ئىدىيىۋى خاھىشىغا تايىنىپ، باشقا كىشىلەرگە ھۆكۈمرانلىق قىلىشى ئىدى. مەلۇم شەخس ياكى مەلۇم كوللېكتىپنىڭ مەنپەئىتى ئۈچۈن باشقا ئادەملەرنى ئۆز ئىدىيىسى بويىچە ئۆزىگە بويسۇندۇراتتى.

اللەنىڭ شەرئىتى بۇنداق ئىدىيىۋى خاھىشلاردىن پۈتۈنلەي پاك، چۈنكى اللەنىڭ بىرەر كوللېكتىپ ياكى بىرەر گۇرۇھ بىلەن «مەنپەئەت» مەسىلىسى مەۋجۇت ئەمەس.

«ئۇلاردىن مەن رىزىق تىلىمەيمەن. ۋە ئۇلارنىڭ مېنى ئوزۇقلاندۇرۇشنى ئۈمىد قىلمايمەن» (51: 57)

الله بارلىق ئىنسانلارنى باراۋەر ياراتقان ··· تەقۋادارلىقتىن باشقا ئىشتا ھېچكىم ئارتۇق بولالمايدۇ .

«ئى ئىنسانلار سىلەرنى بىز ھەقىقەتەن بىر ئەر - بىر ئايالدىن - ئادەم بىلەن ھاۋادىن ئىبارەت - بىر ئاتا - بىر ئانىدىن ياراتتۇق . ئۆزئارا تونۇششۇڭلار ئۈچۈن سىلەر نۇرغۇن مىللەت ۋە ئۇرۇق قىلدۇق . ھەقىقەتەن ئەڭ تەقۋادار بولغانلىرىڭلار اللەنىڭ دەرگاھىدا ئەڭ ھۆرمەتلىك ھېسابلىنىسىلەر . الله ھەقىقەتەن ھەممىنى بىلگۈچى ۋە ھەممىدىن خەۋەرداردۇر »
(43: 12)

دېمەك ھەرقانداق دەۋر ۋە ھەرقانداق جايدا اللەنىڭ قانۇنىغا ئەگىشىش - ئىسلام . ئىدىيۋى خاھىشىغا ئەگىشىش - جاھىلىيەت .

* * *

ھەرقانداق جاھىلىيەتتە ئورتاق بولغان ئۈچىنچى بەلگە يەر شارىدا شەيتانلارنىڭ مەۋجۇت بولۇشى . ئۇلارنىڭ ئاساسلىق مەقسىتى ئىنسانلارنى اللەغا چوقۇنۇش ۋە اللەنىڭ قانۇنى بىلەن ھۆكۈم قىلىشتىن قايتۇرۇپ ، ئۆزىگە چوقۇنۇشقا ، ۋە ئۆزىنىڭ كۆرسەتمىسى - ئىدىيۋى خاھىش - بويىچە ھۆكۈم قىلىشقا ئۆزگەرتىشتىن ئىبارەت . «الله مۆئمىنلەرنىڭ ئىگىسىدۇر . ئۇلارنى كۇپرىنىڭ زۇلمىتىدىن ئىمانىنىڭ نۇرىغا چىقىرىدۇ . كاپىرلارنىڭ ئىگىسى شەيتانلاردۇر . ئۇلارنى ئىمانىنىڭ يورۇقلۇقىدىن گۇمراھلىقنىڭ قاراڭغۇلۇقىغا چىقىرىدۇ» (2: 256)

«مۆمىنلەر اللەنىڭ يولىدا جاھات قىلىدۇ . كاپىرلار شەيتانىنىڭ يولىدا ئۇرۇش قىلىدۇ .» (4: 75)

شەيتانلارنىڭ مەۋجۇت بولۇشى اللەنىڭ پرىنسىپىدىن يىراقلىشىشنىڭ ئەڭ ئاساسلىق بەلگىسى ··· ئىنسانلار اللەغا ئىبادەت قىلىشتىن ئېغىپ كەتكەن چاغدا ، باشقا مەۋجۇدىيەتكە يالغۇز ياكى الله بىلەن قوشۇپ ، ئىبادەت قىلىشقا يۈزلىنىدۇ . ئەنە شۇ چاغدا بۇ مەبۇتلار شەيتانلارغا ئايلىنىدۇ .

شەيتانلار مەيلى شەخس ياكى كوللېكتىپ ياكى گۇرۇھ ياكى ئۆرپ

ـ ئادەت ياكى ئەنئەنە ياكى ئادەملەرنى ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىشقا ئىشلىتىلىدىغان قانداق بىر مۇستەبىت كۈچ بولسۇن، ھېچكىم ئۇلارنىڭ بويرۇقلىرىنىڭ سىرتىغا چىقىپ كېتەلمەيدۇ.

شەيتانلار مەيلى شەخس ياكى كوللېكتىپ ياكى بىرەر گۇرۇھ بولسۇن ئىنسانلارنى ئاللاھقا ئىشىنىپ ئۇنىڭغا ھەقىقىي ئىبادەت قىلىشنى قەتئىي خالىمايدۇ. چۈنكى ھوقۇق ئاللاھقا تەۋە بولغان چاغدا، ئۇلار ئۆز ئالدىغا مۇستەقىل ياشىيالمايدۇ. ئىنسانلارنى ئاللاھقا ئىبادەت قىلىشتىن توسۇپ قالمىغاندا، ئۆزىنىڭ ئىدىيىۋى خاھىشىنى كىشىلەرگە مەجبۇرى تېڭىپ، ئۆز ئالدىغا مۇستەقىل ياشاش ئىمكانىيىتىگە ئىگە بولالمايدۇ.

شۇ سەۋەبتىن شەيتانلار دائىم توغرا ئەقىدىگە نىسبەتەن دۈشمەنلىك مەيدانىدا تۇرىدۇ. چۈنكى ئۇلار ھوقۇقنىڭ بىرەر شەخسكە ياكى ئۇنىڭ مەنپەئىتىگە تەۋە بولۇشنى خالايدۇ. بىراق توغرا ئەقىدە بولسا ھوقۇقنى يالغۇز بىر ئاللاھقا تەۋە قىلىدۇ.

شۇڭا جاھىلىيەت ـ ئاللاھقا ئىبادەت قىلىشتىن ئېغىپ كېتىش ـ ھەر دائىم شەيتانلار بىلەن بىللە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ.

* * *

ھەرقانداق جاھىلىيەتتە ئورتاق بولغان تۆتىنچى بەلگە ئاللاھنىڭ پرىنسىپىدىن يىراقلىشىشقا ئەگىشىپ، شەھۋەت دولقۇنلىرىغا غەرىق بولۇشتۇر. (گەرچە ئۇنىڭ ئىنسان تەبىئىتىدە يوشۇرۇن سەۋەبلىرى بولسىمۇ!)

«ئاياللار ئوغۇللار، ئالتۇن ـ كۈمۈشتىن توپلانغان ماللار، ئارغىماقلار، چارۋىلار ۋە ئېكىنلەردىن ئىبارەت كۆڭۈل تارتىدىغان نەرسىلەرنىڭ مۇھەببىتى ئىنسانلارغا چىرايلىق كۆرسىتىلدى. ئۇلار دۇنيا تىرىكچىلىكىدە مەنپەئەتلىنىدىغان (ۋاقىتلىق) شەيئىلەردۇر» (3: 13)

مۇشۇلارنىڭ ھەممىسىدىن مەلۇم مىقداردا بولۇش، ئىنسانىيەت تۇرمۇشى ئۈچۈن ھەقىقەتەن زۆرۈر. ئىنسان زېمىندا مەسئۇل بولىدىغان خەلىپىلىك ۋەزىپىسى ئۈچۈن مۇشۇ نەرسىلەر بولمىسا زادى بولمايدۇ.

شۇڭا ئىنسان مەۋجۇدىيىتىدىكى يېمەك ــ ئىچمەك، كىيىم ــ كېچەك، تۇرالغۇ، جىنسىيەت، ئۆزىنى كۆرسىتىش، شەخسىيەتچىلىك قاتارلىق تەبىئىي ئىنتىلىشلەر ئۇنى هاياتقا باغلاپ، ياشاشقا ئىلهاملاندۇرىدۇ.

لېكىن بۇ نەرسىلەر مۇۋاپىق مىقداردىن ھالقىپ، ئىنسان مەۋجۇدىيىتىنى بويسۇندۇرغۇچى «شەھۋەت» كە ئايلانغان چاغدا، ئىنسان الله پەقەت شۇ مەقسەتتىلا ياراتقان تەبىئىي ۋەزىپىسىنى ئادا قىلالمايدۇ. شەھۋەت ــ ئىنسان مەۋجۇدىيىتىنى ۋەيران قىلىپ، ئۇنىڭ كۈچىنى تارمار قىلىدۇ. ئۇنى خەلىپىلىك ۋەزىپىسىدىن ئاغدۇرۇپ، الله ھۆرمەتلىك ۋە ئۇلۇغ قىلىپ ياراتقان ئالىيجاناپ ئىنسانى دەرىجىدىن هايۋان ۋە شەيتانلارنىڭ دەرىجىسىگە چۈشۈرۋېتىدۇ.

شەھۋەتلەرنىڭ ئىنسان مەۋجۇدىيىتىگە تەسىر كۆرسىتىشى ۋە بويسۇندۇرۇشنى چەكلىگىلى بولىدىغان بىردىن بىر ئامىل اللهغا بولغان ئەقىدە ۋە اللهنىڭ شەرئىتىگە ئاساسلانغان تۈزۈمنىڭ سايىسىدىكى هايات.

ئەسىرلەر جەريانىدىكى ئۇزاق مۇددەتلىك ئىنسانى تەجرىبە بۇ ھەقىقەتنى كۈچەيتىدۇ! اللهنىڭ كۆرسەتمىسى بويىچە مېڭىش ياكى شەھۋەت دولقۇنلىرىغا غەرىق بولۇش.

جىنسىي شەھۋەت ــ شەھۋەتلەرنىڭ مۇقەددىمىسىدۇر.

ئىنسان اللهغا قايتمىسا، مەڭگۈ شەھۋەتلەردىن ئۆزىنى تارتالمايدۇ. ئۇ بەزىدە قانۇننىڭ جازاسىدىن قورقۇپ، قانۇن جىنايەت دەپ قارىغان ئىشلارنى مەخپىي قىلىشى مۇمكىن.

يەنە بەزىدە ئۇ ئادەملەردىن قورقۇپ، جىنايەتنى ئۇلاردىن يوشۇرۇن ھالدا سادىر قىلىش مۇمكىن.

بىراق ئۇ اللهدىن قورقمىسا ھەرگىز جىنايەتتىن ھەقىقىي باش تارتالمايدۇ. چۈنكى ئۇ ئۆزىنىڭ جىنايىتىنى اللهدىن يوشۇرالمايدۇ.

تارىخى پاكىتلارغا قارىغاندا، ھەر قانداق جاھىلىيەت پاھشە قىلمىشنى ئوچۇقتىن ــ ئوچۇق چەكلىمەيدۇ. ئەرەب جاھىلىيىتى، پارس جاھىلىيىتى ھىندى جاھىلىيىتى بولسۇن ياكى گىرىك، رىم، پىرئەۋن جاھىلىيىتى بولسۇن ۋە ياكى هازىرقى 20 ــ ئەسىر جاھىلىيىتى بولسۇن ھەممىسى

ئوخشاش.

بىراق سەۋەبلەر ئوخشىمايدۇ...

بەزىدە ھۆكۈمرانلىق قىلىۋاتقان شەيتانلار پۈتۈن كۈچى بىلەن ئۆزىنىڭ شەخسى مەنپەئىتى قوغداشقا بېرىلىپ كېتىش سەۋەبىدىن كىشىلەرنىڭ جىنسىي ئىشلاردىكى ئازغۇنلۇقلىرىغا كۆڭۈل بۆلۈپ بولالمايدۇ. ۋە ياكى بۇ ئازغۇنلۇقنى تۈزىتىش ئۇلار ئۈچۈن ئانچە مۇھىم بولمايدۇ.

بەزىدە شەيتانلار بۇزۇقچىلىقنى قەستەن تارقىتىش ئارقىلىق ھارام مەنپەئەتىنى ھۇزۇرلانماقچى ياكى كىشىلەرنى جىنسىي بۇزۇقچىلىق پاتقىقىغا غەرق قىلىۋېتىپ، ئۇلارغا چۈشۈۋاتقان زۇلۇمدىن ئۇلارنى بىخۇدلاشتۇرماقچى، نەتىجىدە ئۇلارنى شەيتانلار ھەققىدىكى مۇھاكىمىدىن قايتۇرۇپ، ھەممىنى ئۇلارغا ئۇنتۇلدۇرماقچى بولىدۇ.

قانداقلا بولمىسۇن بۇ يەردە ھەرقانداق جاھىلىيەت بىلەن شەھۋەت دولقۇنلىرىغا غەرىق بولۇش ئوتتۇرىسىدا زەنجىرسىمان بىر مۇناسىۋەت بار.

* * *

ئەنە ئاشۇلار تارىختىن بۇيانقى زېمىن يۈزىدىكى ھەرقانداق جاھىلىيەتتە گەۋدىلىك بولغان بەلگىلەر بولۇپ، ئۇلارنىڭ ھەممىسى «اللەغا ئىبادەت قىلىشنى رەت قىلىش» تىن ئىبارەت ئەڭ ئاساسلىق بەلگىدىن كېلىپ چىققان...

ھەرقانداق جاھىلىيەت بۇ ئورتاق بەلگىلەردىن خالى بولالمايدۇ.

بۇ بەلگىلەر ئەرەب جاھىلىيىتى، پارس ۋە گىرىك جاھىلىيىتى رىم ۋە پىرئەۋن جاھىلىيىتى ... دە بار ئىدى. شۇنىڭدەك ھازىرقى زامان جاھىلىيىتىدىمۇ مەۋجۇت بولۇپ، سىرتقى كۆرۈنۈشلەردە بىر - بىرىگە ئوخشىمايدۇ. بەزى چاغلاردا كۆرۈنۈشلىرى بىر - بىرىدىن پەرقلىنىپمۇ كېتىدۇ.

ئەرەب جاھىلىيىتىدە اللەغا ئىبادەت قىلىشتىن بىر پۈتۈن ئېغىپ كەتكەن بولۇپ، اللە بىلەن قوشۇپ بۇت ۋە ھەيكەللەرگە ئىبادەت قىلاتتى.

اللەنىڭ شەرئىتىنىڭ ئورنىدا جاھىلىيەت قانۇنلىرى ۋە ئادەتلىرى ھۆكۈمـ-
ـرانلىق قىلاتتى . كۈچلۈكلەر ئاجىزلارنى ناھەق بوزەك قىلاتتى . قۇرەيش
كاتىباشلىرى ۋە ئۇندىن باشقا كاھىنلار ، بەيتۇللانىڭ ئىشلىرىغا مەسئۇل
ئاقساقاللار ، ئازغۇن ئۆرپ - ئادەتنى ياقلىغۇچىلار ، خالىغان ئىشنى ھارام
قىلىپ ، خالىغاننى يولغا قوياتتى . ئۇلار ئۆز خاھىشى بويىچە «بىر يىل
ھالال قىلسا ، يەنە بىر يىل ھارام قىلاتتى » ئۇلار زالىم ھاكىمىيەت بەرپا
قىلىپ ، كىشىلەرنى ئېكسپىلاتاتسىيە قىلاتتى ۋە ئۆزىگە بويسۇندۇراتتى...
ھاراق ، ئايال ، قىمار... ئۆلتۈرۈش ، بۇلاڭ - تالاڭ قىلىش ، ھۇجۇم
قىلىش ، قىساسخورلۇق ۋە زوراۋانلىقتىن پەخىرلىنىش... قاتارلىق شەھـ-
ۋەتلەر مەۋجۇت ئىدى .

ئارىدىن 14 ئەسىر ئۆتكەن بۈگۈنكى كۈندىمۇ ئوخشاشلا جاھىلىيەت
دەل ئاشۇ ئاساسلا بويىچە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىۋاتىدۇ .

اللەغا ئىبادەت قىلىشتىن بىر پۈتۈن ئېغىپ كېتىش... سۆزلەپ
ئولتۇرۇش ئارتۇقچە بولغان مەشھۇر بىر ئىشتۇر . بۇخىل ئەھۋال ماھىيەتتە
ۋە سىرتقى كۆرۈنىشلىرىدە ئەقىدە ۋە شەرىئەتتىن ئېغىپ كېتىش دائىرىسىـ-
ـدىلا توختاپ قالماستىن بەلكى مۇكەممەل ئاتىزىمچىلىققا تەرەققىي قىلدى .
شەخسلەر ئۇنىڭدىن ھوزۇرلىنىۋاتىدۇ . زالىملار ئۇنى كىشىلەرگە مەجبۇ-
رى تېڭىۋاتىدۇ . شەيتانلار پۈتكۈل ئەھۋالدا ئۇنىڭدىن ئىپتىخارلىنىۋاتىدۇ .

ئەمما ئىدىيىۋى خاھىشقا ئەگىشىش مەسىلىگە كەلسەك ، ئۆزىنىڭ
بېشىغا ئۆزى مىنىپ ، ئىدىيىۋى خاھىشقا ئەگىشىدىغان بۇنداق تەسىر
تارىختا بولۇپ باقمىغان . ھەممە ئىشلاردا ئېتىقادنى پاچاقلاپ تاشلاش ،
مۇقەددەس نەرسىلەرنى ئويۇنغا ئايلاندۇرۇش ، ئىنسان پائالىيىتىنى قىلىپ-
لاشتۇرىدىغان مەسئۇلىيەت تۇيغۇسىنى يوق قىلىش... قاتارلىقلار... شەرق
ۋە غەربتە پەيدا بولغان... مۇشۇ ئەسىرنىڭ «يېڭى كەشپىيات »لىرى بولۇپ
قالدى .

شەيتانلار نېمىدېگەن كۆپ - ھە ! كاپىتالىزم شەيتانلىرى ، پرولېتارد-
يات شەيتانلىرى ، مۇقەددەس شەخس ، بۇزۇق ئۆرپ - ئادەت ۋە چۈشكۈن
قىممەت... شەيتانلىرى ، شەيتانلار ھە تەرەپتە يامرىماقتا !

ئەمما شەھۋەتلەر… ! ! !

* * *

مانا بۇلار تارىختىن بۇيانقى يەر شارىدىكى ھەرقانداق جاھىلىيەت ئۇنىڭدىن قۇتۇلۇپ قالالمايدىغان بەلگىلەر.

ئەگەر بىز ھەرقانداق جاھىلىيەتتە ئورتاق بولغان بۇ بەلگىلەرنى كۆرۈپ بولغان بولساق، ئۇنداقتا بىز تۆۋەندە ھازىرقى زامان جاھىلىيىتىنىڭ ئۆزىگە خاس ئالاھىدە خۇسۇسىيىتىنى قىسقىچە كۆرسىتىپ ئۆتىمىز. شۇندىلا بۇ جاھىلىيەتنىڭ ئومۇمىي كۆرۈنىشى بىزنىڭ كۆز ئالدىمىزدا نامايەن بولىدۇ. گەرچە بۇخۇسۇسىيەتلەر اللەغا بويسۇنۇشنى رەت قىلىشتىن ئىبارەت ئاساسىي خۇسۇسىيەتتىن كېلىپ چىققان بولسىمۇ، بىراق بۇ خۇسۇسىيەتلەر ئومۇمىيۈزلۈك كۆرۈنۇشتە يالغۇز ھازىرقى زامان جاھىلىيىتىگىلا مەنسۇپ، چۈنكى ئۇ مۇھىت ۋە شارائىتىنىڭ نەتىجىسى، اللەنىڭ پرىنسىپىدىن يىراقلىشىش ۋە اللەنىڭ پرىنسىپى بىلەن دۈشمەنلىشىش ئاساسىدا پەيدا بولغان ئىلمىي، سىياسىي، ئىقتىسادىي ۋە ئىجتىمائىي تەرەققىياتنىڭ نەتىجىسى.

تارىختىكى ھەرقانداق جاھىلىيەتنىڭ باشقا ئورتاق بەلگىلەر بىلەن قوشۇپ، ئۆزىگە خاس بەلگىلىرى بار.

مەسىلەن: ئەرەب جاھىلىيىتى قىزلارنى تىرىك كۆمۈۋېتىش، ئەر - ئاياللار بەيتۇللارنى يالىڭاچ تاۋاپ قىلىش، بەزى زىرائەت ۋە چارۋىلارنى سەۋەبسىز ھارام قىلىش دېگەندەك كۆلكىلىك ۋە غەلىتە ئىشلار بىلەن مەشھۇر ئىدى.

«مۇشرىكلار اللە ياراتقان ئېكىنلەردىن ۋە ھايۋانلاردىن - تۆگە، كالا، قويلاردىن - اللە ئۈچۈن بىر ھەسسە، بۇتلىرى ئۈچۈن بىر ھەسسە ئايرىپ قويۇپ، ئۆز گۇمانلىرىچە ھېچقانداق دەلىلسىزلا: «بۇ اللە ئۈچۈندۇر، بۇ مەبۇدلىرىمىز ئۈچۈندۇر» دېدى. بۇتلىرىنىڭ نىسىۋىسىدىن اللەنىڭكىگە قوشۇشقا بولمايتتى، ئەمما اللەنىڭ نىسىۋىسىدىن بۇتلىرىنىڭكىگە قوشۇشقا

بولاتتى . ئۇلارنىڭ قارارى نېمىدېگەن قەبىھ ! مۇشرىكلارنىڭ شېرىكلىرى (شەيتانلار ) مۇشرىكلارنى ھالاك قىلىش ۋە ئۇلارنىڭ دىنىنى قالايمىقانلاشتۇرۇش ئۈچۈن ئۇلارنىڭ نۇرغۇنلىرىغا بالىلىرىنى ئۆلتۈرۈشنى يۇقىرقىدەكلا چىرايلىق كۆرسەتتى . ئەگەر الله خالىغان بولسا ئىدى . ئۇلار بۇ قەبىھ ئىشنى قىلمايتتى . ئۇلارنى اللەغا چاپلىغان يالغانلىرى بىلەن بىللە تاشلىۋەت . ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ گۇمانچە : «بۇ ھايۋانلار ۋە ئېكىنلەر مەبۇدلىرىمىزغا خاس بولۇپ ، باشقىلارغا ــ ھارامدۇر . ئۇلارنى پەقەت بىز خالىغان ئادەملەرلا يەيدۇ . بۇ ھايۋانلارمىنىش ھارامدۇر . بۇ ھايۋانلارنى بوغۇزلىغاندا اللەنىڭ ئىسمىنى ئېيتىشقا بولمايدۇ» دېدى . ئۇلار اللەغا يالغاننى چاپلىدى . الله ئۇلارنى يالغان چاپلىغانلىقلىرى ئۈچۈن جازالايدۇ . ئۇلار : «بۇ ھايۋانلارنىڭ قورساقلىرىدىكى بالىلىرى بىزنىڭ ئەركىشىلىرىمىزگە خاستۇر . بىزنىڭ خوتۇن كىشىلىرىمىزگە ھارامدۇر » دېدى . ئەگەر تۇغۇلغان ھايۋان ئۆلۈك بولسا ، بۇ ئەركىشلەر بىلەن خوتۇن كىشلەر ئوتتۇرىسىدا ئورتاقتۇر (يەنى ئۇنى ھەممەيلەن تەڭ يەيدۇ ) دەپ ھالال ــ ھارامنى تەيىنلەشتى ··· » (6: 153ـ139)

گىرىك جاھىلىيىتى ئەقىلگە چوقۇنۇش ۋە جىسمىنى ئۇلۇغلاش بىلەن پەرقلىنەتتى . رىم جاھىلىيىتى ۋەھشى چىلىشىش مۇسابىقلىرى بىلەن ، ھىندى جاھىلىيىتى بۇ ددىنىم تۈزۈملىرى بىلەن پەرقلىنەتتى . بۇ تۈزۈم پاھىشە ئاياللارنى ئىباەتخانىلارنىڭ خىزمىتىگە بەلگىلەپ ، ئاياللارنى بۇلغانغان ئابرۇيىنى سېتىپ ، ئىبادەتخانىغا خىزمەت قىلىشى كېرەك دەيتتى .

ئۇلارنىڭ قارىشىچە ئاشۇمۇ دىنىنىڭ بىر قىسمى ئىدى . قەدىمقى مىسىر جاھىلىيىتى پىرئەۋنگە چوقۇنۇش ، مۇقەددەس پىرئەۋنىنىڭ خىزمىتى ئۈچۈن تالاي خەلقنى ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىش بىلەن پەرقلىنەتتى . ئوتتۇرا ئەسىر جاھىلىيىتى بولسا ، چېركاۋلارنىڭ مۇستەبىتلىكى ، چېركاۋ دائىرلىرىدىكى ئەخلاقى بۇزۇقچىلىق ۋە مەغپىرەت چېكى ··· دېگەنلەر بىلەن پەرقلىنەتتى .

دەل شۇنىڭدەك ھازىرقى زامان جاھىلىيىتىنى يۇقىرىقى بەلگىلەردىن باشقا ئۆزىگە خاس بەلگىلىرى بىلەن ئىلگىرىكى جاھىلىيەتلەردىن پەرقلەندۇ-

روپ تۇرىدىغان ئالاھىدە خۇسۇسىيەتلەر بار بولۇپ، بۇلارنى تەخمىنەن تۆۋەندىكىدەك بىر نەچچە دائىرىدىن ئېنىقلاش مۇمكىن.

(1) ئىنسانىيەتنى اللەنىڭ ھىدايىتىدىن ئازدۇرۇپ، اللەنىڭ مەخلۇقلىرىنى ئەسكىلىك ۋە قىيىنچىلىققا گىرىپتار قىلىش ئۈچۈن خىزمەت قىلىۋاتقان يۈكسەك ئىلمى تەرەققىيات.

(2) ئىنسانىڭ ئىلمى ۋە ماددىي تەرەققىيات نەتىجىلىرىگە مەپتۇن بولۇپ، ئۆزىنى اللەغا ئېھتىياجى چۈشمەيدىغاندەك ياكى ئۆزىنى ئىلاھ بولۇپ قالغاندەك ھېس قىلىپ، اللەغا قارشى ئىپتىخارلىنىش.

(3) ئىجتىمائىيەت، ئىقتىساد روھىيەت ۋە ھاياتنىڭ باشقا ساھەلىرىدە كىشىلەرنى ئازغۇنلۇققا يۈزلەندۈرۈۋاتقان «ئىلمىي» نەزەرىيىلەر.

(4) تەرەققىيات زالالىتى...

(5) ئاياللار «ئازادلىقى»

ھازىرقى زامان جاھىلىيىتى ھەققىدە كېلەركى ئىككى بۆلۈمدە تەپسىلى سۆزلىنىدىغان بولغاچقا، بىز بۇيەردە ئۇنىڭ خۇسۇسىي ياكى ئورتاق بەلگىلىرى توغرىسىدا بىر - بىرلەپ توختالمايمىز. بىراق بۇ بۆلۈمنىڭ ئاخىرىدا مۇشۇ جاھىلىيەتتە مەۋجۇت بولىۋاتقان «ئازغۇنلۇق» لار ھەققىدە قىسقىچە چۈشەنچە بېرىمىز.

بۇ جاھىلىيەتنىڭ ئەڭ چوڭ ئازغۇنلۇقى ئۇنىڭ ھەقىقەتەن كۆپ بىلىم ۋە ماددىي كۈچكە ئىگە بولغانلىقىدا. ئۇ يەرشارىدىكى ئىنسانىيەتكە ماددى مەدەنىيەت جەھەتتە كۆپلىگەن ئاسانلىقلارنى ئەمەلگە ئاشۇرۇپ بەردى. ئۇلارنىڭ بىر قىسمى قارىماققا ئىنسانىيەتنىڭ پايدا مەنپەئىتىنى ئۆز ئىچىگە ئالغاندەك كۆرۈنىدۇ.

شۇڭا بىز بۇ كىتابنىڭ مۇقەددىمىسىدە «ھازىرقى زامان جاھىلىيتى تارىختىكى ھەرقانداق جاھىلىيەتكە قارىغاندا ئېخىمۇ قورقۇنچلۇق ئېخىمۇ رەزىل ۋە ئېخىمۇ قاباھەتلىك جاھىلىيەت» دەپ ئېيتتۇق.

چۈنكى قەدىمقى جاھىلىيەتلەرنىڭ «خاتالىقى» ناھايىتى ئېنىق كۆرۈنۈپ تۇراتتى. بۈگۈنكى جاھىلىيەت كىشىلەرنىڭ ئەقلى ۋە روھى دۇنياسىنى قاپلاپ كەتكەن بولسىمۇ، بىراق ئۇلار ئۇنىڭ خاتالىقىنى ئېنىق كۆرۈۋا-

لالمايدۇ. ئەكسىچە تەشەببۇس قىلىنىۋاتقان ھەقىقەتلەرنى خاتالىق ياكى زىيان تارتىش دەپ ئويلايدۇ.

شۇنداق بولسىمۇ، جاھالەت، رەزىللىك ۋە جىنايەتنىڭ «مىقدارى» يەنىلا تۆۋەن ھالەتتە بولۇپ، ھىدايەت ئۆزىنىڭ تەمكىن سالمىقى بىلەن كەسكىن كۆرەشلەردە غەلىبە قىلىپ كېلىۋاتىدۇ. كىشىلەر ھەقىقەتنى ئېنىق بىلىۋالغاندىن كېيىن ھەرگىزمۇ ئۇنىڭدىن يېنىۋالمايدۇ.

بىراق بۇگۇن خاتالىق ئىلىمنى ئۆزىگە دەستەك قىلىپ، ئۇنى زالالەت-نىڭ قول چوماقچىسىغا ئايلاندۇرىۋالدى. شۇڭا ئادەملەرنىڭ كۆڭلىدە ھەق بىلەن ناھەق، توغرا بىلەن خاتا ئارىلىشىپ كەتكەچكە، كىشىلەر بۇنى ئېنىق پەرقلەندۈرەلمەيۋاتىدۇ.

* * *

توغرا، ماددىي كۈچ ـ ئازغۇنلۇق سەۋەبلىرىدىن بىرى.

تارىختىكى ھەرقانداق جاھىلىيەت تۇرلۇك ماددى كۈچلەرنىڭ بىرەر-سىگە ئاساسلىنىدىغان بولۇپ، شەيتانلار ئۇنىڭغا تايىنىدۇ ۋە ئۇنى كىشى-لەرگە مەجبۇرى تاڭىدۇ. ئادەملەر شەيتانلارنىڭ ئېيتقانلىرىنى قورقۇش ۋە ئىنتىلىش تۇيغۇسى بىلەن نائىلاج قوبۇل قىلىشقا مەجبۇر بولىدۇ. ئۇلار ئۇنىڭ ھۆكۈمرانلىقىنى قارشىلىق قىلماستىن ياكى قارشىلىق ھەققىدە ئويلىنىپ باقماستىن قوبۇل قىلىدۇ. شۇنداق بولسىمۇ، قەدىمقى جاھىلى-يەتتىكى ئاشۇ ماددىي كۈچلەر قورقۇنچ، ۋەيرانچىلىق ۋە ئىنتىزام جەھەتتە بۇگۇنكىدىن كۆپ ئاددىي ئىدى. چۈنكى ئۇلار بۇگۇن ئىقتىسادنى كونترول قىلىش ۋاستىسى ياكى قىرغۇچى قورراللار بولماستىن، بەلكى ئىنسانىيەت تارىختىن بۇيان كۆرۈپ باقمىغان دەرىجىدىكى كەڭ دائىرىلىك ئاخبارات ۋاستىلىرى ئىدى. ئۇلار ھەر دائىم گېزىت، رادىئو ۋە كىنو ـ تېلېۋىزى-يىدە كىشىلەرنىڭ ئىدىيىسى ۋە ئىچكى دۇنياسىغا ھۆكۈمرانلىق قىلماقتا. نەتىجىدە ئادەملەر خاتالىقنى ھەقىقەتتە دەپ ئويلاپ قالسا، ھەقىقەتنى رېئال دۇنيادا مەۋجۇت بولمىغان فانتازىيىلىك خىيال دېگەن ئويلارغا كېلىپ

قالماقتا !

* * *

بۇگۈنكى جاھىلىيەت ئىنسانلارغا مەلۇم ياخشىلىك ۋە مەنپەئەتنى ئەمەلگە ئاشۇرۇپ بەردى .

چۈنكى ھەرقانداق جاھىلىيەتتە قىسمەن ياخشىلىق ئامىللىرى مەجۇت بولۇپ ، يەر شارىدىكى ھەرقانداق جاھىلىيەت ھەرقانداق ئەھۋالدا بۇخىل ياخشىلىقتىن بىر پۈتۈن خالى بولۇش مۇمكىن ئەمەس ... بۇنداق بولۇشى شەيئىلەرنىڭ خاراكتېرىغا ۋە روھىيەتنىڭ تەبىئىيىتىگە ئۇيغۇن كەلمەيدۇ .

ئىنسان مەۋجۇدىيىتى ھەرقانچە بۇزۇلسىمۇ ، بىر پۈتۈن رەزىللىشىپ كەتمەيدۇ . بەزىدە ئۇنى جىنايەت پۈتۈنلەي بېسىۋالغاچقا ، ياخشىلىقنىڭ يۈزى كۆرۈنمەي قالىدۇ .

دەرۋەقە ئىنسانلار تۈپىنىڭ بىرپۈتۈن ئۇنداق بولۇشى مۇمكىن ئەمەس . ئۇلاردا ھەرقانداق ئەھۋالدا قىسمەن ياخشىلىق مەۋجۇت بولىدۇ . ئىنسان روھىيىتىدە ساقلانغان بۇخىل «قىسمەتلىك» ئۆزىنىڭ ئەڭ ناچار ھالىتىدىمۇ ھەرقانداق جاھىلىيەتتە «ياخشىلىق» قىياپىتىدە ئوتتۇرغا چىقىدۇ . بۇخىل سىرتقى كۆرۈنۈش ھەقىقەتكە تايانمايدۇ . توغرا پرىنسىپنىمۇ ئۆزىگە باش مەنبە قىلمايدۇ . شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇ ئاستا ـ ئاستا يوقۇلۇپ كېتىدۇ . لېكىن ئۇ كىشىلەرنىڭ كۆزلىرىنى قاماشتۇرۇپ ، ئۇلارنى خۇددى جاھىلىيەت ئىچىدە ئەمەستەك تۇيغۇغا كەلتۇرۇپ قويىدۇ ... «ئۇلار ئۆزلىرىنى توغرا يولدا دەپ گۇمان قىلىدۇ» (7: 30)

لېكىن بۇ ھازىرقى زامان جاھىلىيىتى ـ ئۆزىنىڭ ئىلمى ۋە ماددىي ئىمكانىيىتى بىلەن ـ كىشىلەرگە تارىخى دەۋرلەرنىڭ ھېچقايسىدا ئەمەلگە ئاشمىغان تەڭداشسىز مەنپەئەتنى ئەمەلگە ئاشۇرۇپ بەردى . شۇڭا ئۇلارنىڭ كۆزلىرى ئۈتمۈشتىكى ھەرقانداق ۋاقىتتىكىدىن بەكرەك قاماشتى...

ئۇلار ئۆزلىرى خۇددى توغرا يولدا مېڭىۋاتقاندەك ھېس قىلىپ قالدى .

* * *

هازىرقى زامان جاھىلىيىتىنىڭ كىشىلەرنى بۇ دەرىجىدە ئازدۇرۇشتا شەكىللەنگەن قاباھەتلىك ئاسلىقى اللەنىڭ پرىنسىپىدىن ئېغىپ كېتىشنىڭ تەبىئىي نەتىجىسى .

ئىنسانلارنىڭ ئېغىپ كېتىش دەرىجىسىنىڭ يۇقىرى - تۆۋەنلىكى شەيتانلار كۈچىنىڭ چوڭ - كىچىكلىكىنى بەلگىلەيدۇ... بۇ ئەسىردە ئىنسانلارنىڭ ئىلاھى پرىنسىپتىن قانچىلىك قاتتىق ئېغىپ كەتكەنلىكىگە پۈتكۈل ئىنسانىيەت تارىخى گۇۋاھ بولالايدۇ... شۇڭا شەيتانلارنىڭ كۈچى تارىختىكى ھەرقانداق باسقۇچنىڭ دائىرىسىدىن ھالقىپ كەتتى...

ئىلىم ، كۈچ - قۇۋۋەت ۋە ئىنتىزام ... مانا بۇلار مۇشۇ ئەسىرنىڭ بەلگىسى ۋە ئالاھىدىلىكلىرى . بۈگۈنكى كۈندە شەيتانلارغا خىزمەت قىلىدۋاتقان قۇراللار . بۇ قۇراللارنىڭ خاراكتېرى ئۇنى بويسۇندۇرغان خوجايىنغا خىزمەت قىلىدىغان بىتەرەپلىمە ئېنېرگىيىدىن ئىبارەت .

ئىنسانىيەت كەلگۈسىدە اللەنىڭ ھەقىقىي كۆرسەتمىسىگە ئەگەشكەن چاغدا ، مۇشۇ قۇراللارنىڭ ھەممىسىنى ياخشىلىق يولغا ... پۈتكۈل ئىنساندىيەتنى ئۆز ئىچىگە ئالغان ھەقىقىي ياخشىلىق يولىغا خىزمەت قىلدۇرالايدۇ .

بۇ زوراۋان جاھىلىيەتكە مەپتۇن بولۇپ كەتكەن كىشىلەر ، بۇ جاھىلىيەتنىڭ ئۇلارنىڭ ھېس - تۇيغۇسىنى قانداق بۇزغانلىقىنى ، ئۇلارنىڭ قولغا كەلتۈرۈش ئىمكانىيىتى بولغان ئومۇمىيۈزلۈك ياخشىلىق پۇرسەتلىرىنى قانداق يوق قىلىۋەتكەنلىكىنى ئويلاپ باققان بولسائىدى ، بۈگۈنكى جاھىلىيەت تورمۇشىنى ئۇلارغا ئاساسلانلاشتۇرۇپ بېرىشتىكى ئىلمى پائالىيىتىدە تېبىبىي ۋە ئىجتىمائىي خىزمەتلەردە مۇشۇ تۈزۈمدە ئېرىشكەن مەلۇم «ئادالەتلەر» دە ئۇلارغا تەقدىم قىلغان مەنپەئەتىنىڭ مەقسىتىنى چۈشەنگەن بولاتتى . ئەمەلىيەتتە ئۇ شەيتانلار ئۆزلىرىنىڭ زېمىنىدىكى ھۆكۈمرانلىقىنى ساقلاپ قىلىش ۋە ئاۋام خەلقنىڭ كۆڭلىنى ئۇتۇۋېلىش ئۈچۈن كىشىلەرگە تارقاتقان ئەرزىمەس نەرسىلەر ئىدى . شۇنداق بولغاندا شەيتانلار ھۆكۈمرا-

لىقىنىڭ پەيزىنى سۇرۇپ، بىگۇناھ خەلقنى ئېكسپلاتاتسىيە قىلالايتتى.

تارىختىكى شەيتانلارنىڭ ھېچ بىرىدە بۇنداق خۇسۇسىيەتلەر قەتئىي جۇغلىنىپ باقمىغان.

كىشىلەر ئۆزلىرىنىڭ ھەقىقەتەن جاھىلىيەت ئىچىدە ياشاۋاتقانلىقىنى بىلگەن چاغدا، بۇ جاھىلىيەتنى تۈپ - يىلتىزىدىن قۇرتىۋېتىش كېرەكلىكىنى چوقۇم تونۇپ يېتىدۇ.

بىز تۆۋەندىكى تەسەۋۋۇر ۋە ھەرىكەتتىكى بۇزۇقچىلىق دېگەن ئىككى بۆلۈمدە زېمىندىكى جاھىلىيەت پەيدا قىلغان بۇزۇقچىلىقنىڭ دائىرىسى ھەققىدە سۆزلەپ ئۆتىمىز.

# تەسەۋۋۇردىكى بۇزۇقچىلىق

ھازىرقى زامان جاھىلىيىتى تەسەۋۋۇر دۇنياسىدا ھېچنەرسىنى بۇزماي قويمىدى . ئىنسانىيەتنىڭ پۈتكۈل تەسەۋۋۇرىنى ئۇنىڭ اللە ، كائىنات ، ھاياتلىق . . . . ۋە ئىنسان بىلەن بولغان مۇناسىۋىتىنى بۇزۇپ تاشلىدى . بۇ يەردە ئىلاھى ھەقىقەتنى تەسەۋۋۇر قىلىش ۋە ئىنساننىڭ اللە بىلەن بولغان مۇناسىۋىتىنى تەسەۋۋۇر قىلىشتا چوڭ بىر ئازغۇنلۇق كېلىپ چىقتى . كائىنات ۋە كائىناتنىڭ اللە بىلەن بولغان مۇناسىۋىتىنى تەسەۋۋۇر قىلىش ، ئىنساننىڭ كائىنات بىلەن ۋە كائىناتنىڭ ئىنسان بىلەن بولغان مۇناسىۋىتىنى تەسەۋۋۇر قىلىشتىكى ئازغۇنلۇق ؛

ھاياتنى تەسەۋۋۇر قىلىش ۋە ھاياتنىڭ باغلىنىشچانلىقى ۋە نىشانىنى تەسەۋۋۇر قىلىشتىكى ئازغۇنلۇق ؛

ئىنساننىڭ روھىنى تەسەۋۋۇر قىلىش ئىنساننىڭ ئىنسان بىلەن ؛ ئىنساننىڭ شەخس ، كوللېكتىپ ۋە قارشى جىنىستىكىلەر بىلەن بولغان مۇناسىۋىتىنى تەسەۋۋۇر قىلىشتىكى چوڭ ئازغۇنلۇق ؛

قىسقىچە قىلىپ ئېيتقاندا بۇ ئازغۇنلۇق ئىنسان ھاياتىنىڭ ھەممە تەرپىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ .

* * *

بىز يۇقىرىدا ئېيتىپ ئۆتكەندەك ھازىرقى زامان جاھىلىيىتى پۈتكۈل قەدىمقى زامان ياۋرۇپا جاھىلىيىتىنىڭ يىغىندىسى . ئۇنىڭدا گىرىك ، رىم ۋە ئوتتۇرا ئەسىر جاھىلىيىتىنىڭ مىراسلىرى ھەمدە يەھۇدى ئالىملىرى ، مۇتەپەككۇرلىرى ۋە ئۇلارغا ئەگەشكەن «ئىشەكلەر» نىڭ قولى ئارقىلىق ھازىرقى ئەسىرلەر ئېلىپ كەلگەن جاھىلىيەت مىراسلىرى بار .

* * * *

ياۋروپا مەيلى پەلسەپە ياكى ئىلىم ۋە ياكى رېئال تۇرمۇشتا بولسۇن ئىلاھى ھەقىقەتنى تەسەۋۋۇر قىلىشتا پۈتۈنلەي ئەقلىدىن ئازدى .

بىز بۇ يەردە ئىلاھى زات ۋە مۇتلەق بىرلىكنى تەسەۋۋۇر قىلىشتىكى ئەقىدە ئازغۇنلۇقىنى ئۆزۈڭدىن – ئۆزۈڭ سۆزلەپ ئولتۇرمايمىز . چۈنكى يۇقىرىدا ئېيتىپ ئۆتكىنىمىزدەك ئامېرىكىلىق دىير بىرىنىڭ «ئىلىم بىلەن دىن ئوتتۇرىسىدىكى زىددىيەت» ناملىق كىتابىدىكى گۇۋاھلىق سۆزلىرى بىزگە يېتەرلىك . ئۇ مۇنداق دەيدۇ : «رىم ئىمپېراتورلىقىغا خرىستىئان دىنىنى تاڭغان كونستانتىن كۆپلىگەن بۇددىزىمچۇشەنچلىرىنى يېڭى ئەقىدىگە ئارىلاشتۇرۇۋەتتى . ئۇنىڭ بۇنداق قىلىشتىكى مەقسىتى بۇددىستلارنىڭ دىل-لىرىنى كۆندۈرۈش ۋە ئۇلارنىڭ يېڭى دىنغا كىرىشىنى ئارزۇ قىلغانلىقى ئۈچۈن ئىدى » .

لېكىن بۇ يەردە ئوتتۇرا ئەسىردىكى ياۋروپا خرىستىئانلىرى بىلەن ھازىرقى دەۋردىكى ياۋروپا ئاتىزىمچىلىرى ئوتتۇرىسىدىكى چوڭ بىر ۋەھىد-مىنى سۆزلەيمىز .

ئۇلار «دىن ئىنسان بىلەن پەرۋەردىگار ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەت ئۇنىڭ رېئال تۇرمۇش بىلەن ھېچقانداق مۇناسىۋىتى مۇناسىۋىتى يوق » دەپ گۇمان قىلدى . ئۇلار يەنە «ئەقىدە قەلبىنىڭ ئىچكى قىسمىدا ، تۇيغۇنىڭ چوڭقۇر قاتلاملىرىدا قانداق بولسا بولىۋېرىدۇ . بىراق ھايات ئەقىدىدىن مۇستەقىل ھالدا ئاشۇ يوشۇرۇن تۇيغۇنىڭ تەسىرىگە ئۇچرىماستىن ئۆز يولىدا مېڭىۋېرىدۇ . » دەپ ئويلىدى .

مانا بۇلار جاھىلىيەت سەپسەتلىرىدىن بىر سەپسەتە !

ئەقىدە دېمەك ھايات دېمەكتۇر . ئەقىدە مەيلى توغرا ياكى خاتا بول-سۇن ، ئۇ پۈتكۈل ئىنسانلار ھاياتىغا ئۆز سايىسىنى تاشلايدۇ . بىرەر تۇيغۇ ياكى بىرەر قىلمىش ئاللاھقا بولغان ئەقىدىدىن يىراق ھالدا ئۆزىنىڭ خۇسۇسىي دۇنياسىدا ئۇنىڭدىن مۇستەقىل قېچىپ قۇتۇلالمايدۇ .

دىن بىلەن رېئاللىق ، تۇيغۇ بىلەن ھەرىكەت ، ئەقىدە بىلەن شەرىئەت

ئوتتۇرىسىنى ئايرىۋېتىش ياۋروپا ئوتتۇرا ئەسىر جاھىلىيىتىدىكى ئەڭ چوڭ ھاماقەتلىكلەرنىڭ بىرى. لېكىن ئەمەلىيەتتە دىن رېئال تۇرمۇشتىن ئاي-رىلدىمۇ؟

ياق! ئەمەلىيەتتە يۈز بەرگىنى ۋە يۈز بېرىشكە تېگىشلىك بولغىنى بۇزۇق ئەقىدە ياۋروپا ھاياتىغا ئۆز سايىسىنى تاشلىدى. نەتىجىدە ئۇ پۈتكۈل ياۋروپانى ئاستا - ئاستا بۇزۇپ بۇزۇقچىلىق بىلەن گىرەلەشتۇرىۋەتتى. ھاياتنى ئەقىدىدىن ئايرىۋېتىش مۇمكىن ئەمەس.

ئەقىدە دېگەن نېمە؟

ئەقىدە — قەلبنىڭ ئىچكى قىسمىدىكى قۇرۇق تۇيغۇ ئەمەس.

ئەقىدە — ھاياتنى ۋە ھاياتنىڭ مۇناسىۋىتىنى كامىل تەسەۋۋۇر قىلىش. ئىنساننى كائىنات نۇقتىسىدىن ۋە مەۋجۇدىيەت نۇقتىسىدىن تەسە-ۋۋۇر قىلىش ئۇنىڭغا ئاساسلىنىدىغان بىردىنبىر «ئۇل» دۇر.

بەزى چاغلاردا دىن ئادەتتىكى كىشىلەرنىڭ روھى دۇنياسىدا ئۇلارنىڭ قەلبىدىكى قۇرۇق تۇيغۇ سۈپىتىدە نامايەن بولىدۇ. بىراق بۇ ماھىيەت ئەمەس. ئۆز ئىشلىرىنى ئەقلى نۇقتىدا تۇرۇپ پەلسەپەلەشتۇرمىگەن، تۇرمۇشقا ئاڭلىق مۇئامىلە قىلمايدىغان ئاشۇ ئاددى - ساددا كىشىلەرمۇ ئۆزلىرىنىڭ ساپ دىنى تۇيغۇسى بىلەن ھاياتتا مەلۇم مەيدان بىلەن ياشايدۇ. ئۇلار بۇ مەيداندىن مەلۇم نەرسىلەرنى قوبۇل قىلىپ، مەلۇم نەرسىلەرنى رەت قىلىدۇ. ئۇلار شەيئىلەرنىڭ بىر - بىرى بىلەن بولغان مۇناسىۋىتىنى مۇشۇ تۇيغۇدىن كېلىپ چىققان سۈرەتتە چۈشەندۇرىدۇ.

ئۇنداقتا دىن مۇشۇ ئاددى كىشىلەرنىڭ روھىيىتىدىمۇ ھاياتقا نىسبەتەن مەلۇم مەيداندا مەلۇم تەسەۋۋۇرنى شەكىللەندۇرگەن.

جاھىلىيەت مەزگىللىرىدە دىنىنىڭ ئىنسانلار ھاياتى ۋە رېئاللىقىدىكى تەسىرى تولىمۇ ئاجىز دەپ قارايدىغان كىشىلەر ئەمەلىيەتتە دىنىنىڭ رېئال-لىق بىلەن مۇناسىۋىتى يوق، رېئاللىق ئەقىدىن ئايرىم، باشقا سەۋەب ۋە باشقا مۇناسىۋەتلەر بىلەن چېتىشلىق، ئۇنىڭ دىن بىلەن قىلچە ئالاقىسى يوق دەپ قالايمىقان بىلجىرلايدىغان كىشىلەرنىڭ گۇمانىغا ئالدىنىپ كەت-كەنلەردۇر.

بۇ گۇمان ئىنسانلار تەسەۋۋۇرنى بۇزىدىغان جاھىلىيەت تەسىرلىرىدىن بىر تەسىر ، ئىنسانلارنىڭ رېئال تۇرمۇشىدا دىنىنىڭ تەسىرى ئاجىزلاشتى - دېگەنلىك ئەقىدە روھىيەتتە بۇزۇلدى دېگەنلىكتۇر . بۇنىڭغا ئەگىشىپ پۈتكۈل هايات ئۆزىنىڭ تەبىئى يولى بويىچە ماڭمايدۇ .

بەلكى ئۇ ئازغۇنلۇق تۈرلىرىنىڭ بىرەرسىگە چۈشۈپ قالىدۇ - دە ، شۇندىن كېيىن ئۇنىڭ مۇقەرەر تەسىرلىرى كۆرۈنۈشكە باشلايدۇ .

ئىنسانلارنىڭ رېئال تۇرمۇشىدا دىنىنىڭ تەسىرى ئاجىزلاشتى دېگەن-لىك ، ئىنسانلار ئاللاهقا ئىبادەت قىلمايدۇ دېگەنلىكتۇر . ئۇلار ئاللاهقا ھەققى ئىبادەت قىلمايدۇ . ياكى ئىبادەتنى يالغۇز بىر «ئاللاھ» قا قىلماي-دۇ . ئۇلار باشقا ئىلاھلارنى اللەغا شىرىك قىلىپ رېئال تۇرمۇشتا الله نى ۋە اللەنىڭ پرىنسىپىنى ھۆكۈمران قىلغانىنىڭ ئورنىدا ئاشۇ ئىلاھلارنى ھۆكۈمران قىلىدۇ ، دېگەنلىكتۇر .

ئەنە ئاشۇ ئەقىدىدىكى تۇنجى بۇزۇلۇشتۇر . تارىخ ئېقىنىدىكى پۈتكۈل جاھىلىيەتنىڭ بەلگىسى بولغان «كۆپ ئىلاھلىق» دۇر .

بۇ جاھىلىيەت ئىنسانلار قەلبىدىكى ئەقىدىنىڭ نۇرىنى ئۆچۈرۈپ ، يۈنىلىشىنى قالايمىقانلاشتۇرۇش ئۈچۈن كۆپ ئىلاھلىق ئىدىيىسىنى تەشەب-بۇس قىلىپ رېئال دۇنيادىكى ئەقىدىنىڭ تەسىرىنى ئاجىزلاشتۇرۇۋەتتى . شۇنىڭغا ئەگىشىپ قارىماققا ئاستا بولسىمۇ بەرىبىر ئۇنىڭ نەتىجىلىرى مەيدانغا كېلىدۇ . بىراق ئاڭسىز كىشىلەر ئۇزاق مەزگىللەرگىچە ئۇنى ھېس قىلالمايدۇ .

بۇ جاھىلىيەتنىڭ دەسلەپكى نەتىجىلىرى يەر شارىدىكى ئىنسانلارنىڭ يۆنىلىشىنى باشقا ياققا بۇرىۋېتىدۇ . بىر قەدەم ئاللاهقا باغلانغان بىر قەدەم رېئاللىققا - ئاللاھنىڭ پرىنسىپىدىن يىراقلاشقان ئازغۇنلۇق رېئاللىققا — باغلانغان . بۇخىل يۆنىلىشلەر ئىنسان روھىدىكى قىممەتلەر بىلەن تىركە-شىدۇ . ئىلاھى پرىنسىپقا نىسبەتەن ئالىي قىممەت ، ئىلاھى پرىنسىپىدىن يىراقلاشقان ئازغۇنلۇق رېئاللىققا نىسبەتەن چۈشكۈن قىممەت . رېئال هايات-تىكى تەشەببۇس قىلىنغان ، ياكى «زۆرۈر» قىممەتتۇر . مۇشۇ بۇرۇۋېتىش كىشىلەرنىڭ ھېس - تۇيغۇ ۋە روھى دۇنياسىغا ئېغىرچىلىق ئېلىپ كەل-

دى . . . . . . . گەرچە ئاڭسىز ئادەملەر ئۆزاق مەزگىللەرگىچە بۇنى ھېس قىلالمىسىمۇ !

«رېئاللىق ئەقىدە نۇرىدىن يىراقلاپ كەتتى . . . . . يەنى اللەنىڭ قانۇنىدىن يىراقلاشقان يېڭى «ئىلاھلار» مەيدانغا كېلىپ يەر شارى بۇزۇلدى .

اللە ئىبادەت بىلەن چەكلىنىدىغان مەبۇدقا ، «ئىلاھلار» ھاياتقا ھۆكۈمرانلىق قىلىدىغان شەيتانلارغا ئايلانغان چاغدا ، ئىدىيىۋى خائىشقا ، شەيتانغا ، شەھۋەتلەرگە بويسۇنىدىغان رېئاللىق مەيدانغا كېلىپ بۇزۇقچىلىق كۆنسېرى يامراپ كېتىدۇ . نەتىجە ھالاكەت بىلەن ئاخىرلىشىدۇ . مانا بۇ ياۋروپا تارىخى .

* * *

بىر نەچچە ئەسىرگە سوزۇلغان ئۇزاق تارىخ . . . ئەڭ دەسلەپتە دىنى رېئاللىقتىن ئايرىۋېتىش بىلەن باشلاندى . ئاندىن كېيىن ، «گۈللىنىش» مەيدانغا كېلىپ دىن بىلەن ھاياتلىق ئوتتۇرىسىنى يىراقلاشتۇرىۋەتتى .

ياۋروپا ئوتتۇرا ئەسىر جاھىلىيىتىدە ئېيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ «قەيسەرگە قەيسەرنىڭ ھەققىنى ، اللەغا اللەنىڭ ھەققىنى بېرىڭلار »[1] دېگەن سۆزىنى توغرا رەۋىشتە چۈشەنەلمىدى . ۋە يەنە ئۇنىڭ «مەن ئىلگىرى كەلگەن تەۋراتنى تەستىق قىلغان ھالدا سىلەرگە ھارام قىلىنغان بەزى نەرسىلەرنى ھالال قىلىش ئۈچۈن كەلدىم » (49 :3 ) دېگەن سۆزىگە قۇلاق سالمىدى .

بۇ يەردە مۇشۇ ئازغۇنلىقنىڭ كېلىپ چىقىشىغا ئۆزلۈكسىز ياردەم بەرگەن بىر تارىخى شارائىت مەۋجۇت . ئۆزىنىڭ مۇسۇلمان بولغانلىقىنى جاكارلاپ ، ئىسمىنى «مۇھەممەد ئەسەد» گە ئۆزگەرتكەن شەرقشۇناس «لىيوبولىر فايىس» «تۆت كوچا ئېغىزىدىكى ئىسلام» ناملىق كىتابىدا

---

[1] ئىنجىل مەتتا 22 ـ باب 21 - ئايەت

مۇنداق يازىدۇ : «خرىستىئان دىنى رىم قانۇنىنىڭ تەلىپى بويىچە ھۆكۈمران-لىق قىلىۋاتقان دىن ماھىيەتتىن يىراقلىشىپ شەكىلگە ئايلانغان بۇ چوڭ ئىمپېراتورغا ، ھۆكۈمرانلىق دائىرىسىنى كېڭەيتىش ئىمكانىيىتىگە ئىگە بولالمىدى . كونىستانتىستىن مىلادىي 3 - ئەسىردە ئىمپېراتورغا خرىستىئان دىنىنى بەلگىلىگەن چاغدا ئۇنى پەقەت ئىلاھى شەرىئەت بىلەن رېئاللىقتا ھۆكۈمرانلىق قىلمايدىغان كۆڭۈل تۇيغۇسى سۈپىتىدىلا بېكىتتى .

ھەتتا ساپ ئەقىدە دۇنياسىدىمۇ رىم بۇددىزىمى ئاللاھنىڭ دىنىغا ئارىلا-شىپ كەتتى . بۇنداق ئەھۋالدا شەرىئەتتىن قانداقمۇ ئېغىز ئاچقىلى بول-سۇن ؟ ! . . . . . » ئاشۇنداق تۇرۇپ كىشىلەرنىڭ يېڭى ئەقىدىگە نىسبەتەن قىزغىنلىقى بولغانلىقى ئۈچۈن بۇ ئەقىدە ئۇلار ياشاۋاتقان رېئاللىقتا مەلۇم تەسىر كۆرسەتتى .

گۇللىنىش بارلىققا كېلىپ ، تەڭپۇڭلۇقنى ئۆزگەرتىۋەتتى . ئەقىدە ئېغىرلىق مەركىزى ھېسابلانمىدى . ئىدىيىۋى چۈشەنچە ۋە تەسەۋۋۇرلىرى-نى گىرىكلاردىن قوبۇل قىلغان بۇ يېڭى ھەرىكەت ئاستا - ئاستا تۇرمۇشقا ھۆكۈمرانلىق قىلىدىغان يېڭى يۆزلىنىش بولۇپ قالدى .

ئېغىرلىق مەركىزى الله دىن «ئىلاھلارغا» يۆتكەلدى .

بۇ يەردە مۇھىم ئىككى خىل ئامىل بولۇپ بىرى تۇيغۇ ۋە ئىدىيىدە روشەن كۆرۈنۈپ تۇرىدىغان تاشقى ئامىل ، يەنە بىرى چوڭقۇر قاتلاملارغا يوشۇرۇنغان ئىچكى ئامىل :

تاشقى ئامىل : - چېركاۋلارنىڭ ئىلىم ۋە ئالىملارغا ھەرىكەت ۋە تەرەققىيات چۈشەنچىسىگە قارشى تۇرغانلىقىدا شەكىللەنگەن بولۇپ ، چېر-كاۋلار ئەنئەنىۋى ھۆكۈمرانلىقنىڭ ئىلىم ئارقىلىق ئاغدۇرۇپ ، ئۇنىڭ ئورنىدا چېركاۋلارنىڭ قىلچە رولى بولمايدىغان باشقا ھۆكۈمرانلىقنىڭ قەد كۆتۈرۈشىنى قىلچە خالىمايتتى . ئىلمى ھەرىكەت مەيدانغا كېلىپ تەبىئىيلا چېركاۋلارغا دۈشمەن بولدى ياكى چېركاۋلاردىن يىراقلىشىپ كەتتى . شۇنىڭدەك ئىدىيىۋى ۋە مەدەنىي گۈللىنىش ھەرىكىتىمۇ ئوخشاشلا چېركاۋ-لارنىڭ دۈشمىنى ئىدى . چۈنكى ئۇ چېركاۋلارنىڭ قىيامەتكىچە ۋەزىيەت بەلگىلەشتىكى ئىرادىسىگە قارشى ھەرىكەت ۋە تەرەققىيات ئىدى .

ئىدىيىۋى ۋە مەدەنىيى گۈللىنىش يەر شارى رېئاللىقى ۋە كۈندىلىك
هايات بىلەن گىرەلىشىپ كەتكەنلىكى ئۈچۈن تەبىئىلا ئەمەلىي تۇرمۇشقا
هۆكۈمرانلىق قىلدى . چېركاۋلارنىڭ بۇ هەرىكەتنى قوللىماسلىقى ۋە ئۇنى
ياقتۇرماسلىقى چېركاۋلار شەكىللەندۇرگەن مۇشۇدىن بىلەن رېئال تۇرمۇش
ئوتتۇرسىنى ئىزچىل يىراقلاشتۇرۇشنىڭ تەبىئىي نەتىجىسى ئىدى .

ئىنىقكى ئاشۇ پوتكۇل ۋەزىيەتنى ئۆزگەرتىش جاھىلىيەتتىن ئومۇم-
يۈزلۈك الله نىڭ هەققى پرىنسىپىغا چىقىشنىڭ بىر ياخشى پۇرسىتى
ئىدى . بىراق بىز يۇقىرىدا ئېيتىپ ئۆتكەندەك ياۋروپا ئۇلارنى بېسىۋالغان
خرىستىئان روھىنىڭ توسقۇنلۇقى بىلەن بۇ قىممەتلىك پۇرسەتنى قولدىن
بېرىپ قويدى . مۇسۇلمانلاردىن ئۇلارنىڭ ئىلىملىرىنى ، تەجرىبە ئېقىمىنى
ۋە مەدەنىيەت تەسىرلىرىنى ئېلىۋېلىپ ، بۇ ئىلىمنىڭ ئەسلىي مەنبەئىي
بولغان ئىلاهى پرىنسىپىنى قوبۇل قىلىشنى رەت قىلدى . ئۇلارنىڭ گۈللى-
نىش «بىناسى» تونجى مىنۇتتىن باشلاپ الله نىڭ پرىنسىپىدىن ئېغىش
ئاساسىدا قۇرۇلۇشقا باشلىدى .

مانا بۇلار تاشقى ئامىل .

ئەمما ئىچكى ئامىل ئۇ قەدىمقى گىرېك جاھىلىيىتىنىڭ ئاشۇ ئەرز-
مەس مىراسلىرى بولۇپ بۇلارنى گىرىكلار ياۋروپا ئىدىيىسىنىڭ چوڭقۇر
قاتلاملىرىدا كىرگۈزگەن ئىدى .

ئوت ئوغرىسى پرومىتى . . . .

ئۇ هازىرقى زامان ياۋروپا ئىدىيىسىدىكى «ئىنسان»

بۇ ئەپسانە ياۋروپالىقلارنىڭ ھېس - تۇيغۇسى ۋە ئىدىيىسىگە چوڭقۇر
تەسىر كۆرسەتتى . ئۇلارنى بىلىم ئۈگەنگەندە الله بىلەن دۈشمەنلىشىش
تۇيغۇسىدا بولىدىغان هالەتكە كەلتۈرۈپ قويدى .

ئۇلارنىڭ قەلبىدە مۇشۇخىل ئەپسانىلەردىن شۇنداق تۇيغۇ هاسىل
بولىدىكى ، ئاللاھ ياكى ئىلاهلار ئىنسانغا ياخشىلىقنى ئۈمىد قىلمايدۇ .
بولۇپمۇ ئۇلار بىلىملىك بولۇشنى ئەسلا خالىمايدۇ . شۇڭلاشقا بىلىمنى
ئۇلاردىن مەجبۇرى تارتىۋېلىش كېرەك ، ئىلاهلار بىلەن دۈشمەنلىشىش ۋە
ئۆچەكىشىش بولغاندىلا ياخشىلىقنى قولغا كەلتۈرگىلى بولىدۇ .

جوليان ھەكسلى ئۆزىنىڭ «ھازىرقى زاماندىكى ئىنسان» ناملىق كىتابىدا ئېنىق ئېيتقاندەك «نادانلىق ۋە ئاجىزلىقتىن ئىبارەت ئىككىلا نەرسە ئىنساننى ئاللاھقا بويسۇندۇرۇپ قويىدۇ. ئىنساننىڭ بىلىم ئىقتىدارى ئاشقانسېرى اللەنى ئويلاش ۋە اللە غا باغلانغان ئىبادەتلەرنى ئويلاشنىڭ ھېجبىر زۆرۈرىيىتى قالمايدۇ... بۇ چاغدا ئىنسان ئۆزى «اللە» بولۇپ كېتىدۇ».

ئىشلار بىر قېتىمدىلا بۇ دەرىجىگە بېرىپ قالمىدى... چۈنكى روھلارنىڭ تەبىئەتتىن قارىغاندا ئۆزگىرىش، بولۇپمۇ ئەقىدە ئىشلىرىدىكى ئۆزگىرىش تولىمۇ ئاستا بولىدۇ. شۇڭلاشقا ئۇ بىر نەچچە ئەۋلادقا سوزۇلغان ئۇزاق زامانلارغا مۇھتاج.

ئوتتۇرا ئەسىردە اللە غا ئىبادەت قىلىشنىڭ ئورنىدا «تەبىئەت» كە چوقۇنۇش ئوتتۇرىغا چىقتى.

ئەمەلىيەتتە تەبىئەت كىشىلەرنى ئىلاھ نامى بىلەن قۇل قىلىۋاتقان چېركاۋ ئىلاھلىرىدىن قۇتۇلۇشنىڭ روھى پاناگاھى بولغان. چۈنكى چېركاۋ كىشىلەرگە ئالۋاڭ ياساق، چېركاۋ زېمىنىدا ھەقسىز ئەمگەك قىلىش چېركاۋ ئارمىيىسىدە ئەسكىرى ۋەزىپە ئۆتەش قاتارلىقلارنى مەجبۇرى بەلگىلەيتتى. كىشىلەرنىڭ دىندارلارغا مەجبۇرى بويسۇنۇشنى تەلەپ قىلاتتى... شۇ سەۋەبتىن تەبىئەت چېركاۋى يوق، بەلگىلىمىسى يوق ۋە مەجبۇرى ۋەزىپىسى يوق ئىلاھ بولۇپ ئوتتۇرىغا چىقتى. ئۇ چوقۇنۇش ئارقىلىق «ياراتقۇچى» غا يۈزلىنىشتىكى تەبىئىي ئىنتىلىشكە ئاۋاز قوشۇدىغان ھەمدە شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا ياۋروپا چېركاۋلىرى بىرنەچچە ئەسىر يۈرگۈزگەن دىنى ھۆكۈمرانلىقتىن قېچىشتا ياۋروپا ئىدىيىسى بىلەن چىقىشالايدىغان «ئىلاھ» ئىدى.

تەبىئەتكە مۇشۇ رەۋىشتە ئىبادەت قىلىنىۋاتقان چاغلاردا «اللە» ياۋروپالىقلارنىڭ روھى دۇنياسىدا يەنىلا مەۋجۇت ئىدى. ئۇلار بۇنىڭغا يۈزلىنەتتى. چېركاۋ ئىچىدە ئۇنىڭغا ئىبادەت قىلاتتى. بىر قىسىم ئەخلاق ۋە ئەنئەنىلىرىنى ئىلاھى پرىنسىپنىڭ مەزمۇنى بويىچە قىلىپلاشتۇراتتى. ئۇلار بۇنى ئىمانى تۇيغۇدىن كۆپرەك ئادەت تۇيغۇسى بىلەن شۇنداق قىلاتـ

تى .
شۇنداق قىلىپ ئىلاھى مەبۇدلار كۆپىيىپ كەتتى ۋە ئۇلارنىڭ ئارىسىدىكى مۇناسىۋەت تېخىمۇ مۇرەككەپلىشىپ كەتتى .
اللە سۆيۈملۈك ھەم قورقۇنچلۇق بەزىدە چېركاۋدىكى ناماز بىلەن باغلانسا ، يەنە بەزىدە ئۆلچەمسىز ئۆتكۈنچى ھاياتقا باغلىنىدۇ .
تەبىئەت قورقۇنچلۇق ھەم سۆيۈملۈك ئۇ بىر تەرەپتىن سەنئەت تۇيغۇلىرى بىلەن باغلانغان رومانتىزم تەبىئەتكە ئالاھىدە كۆڭۈل بۆلىدۇ . ئۆزىنىڭ ھېس - تۇيغۇ ۋە سىزىملىرىنى تەبىئەت ئەتراپىدا ياساپ چىقىدۇ .
يەنە بىر تەرەپتىن ئالىملار كائىناتتىكى «تەبىئەت قانۇنىيىتى» نى كەشىپ قىلىشقا باشلايدۇ . ھەمدە ئەقىل ياكى مۇشۇ قانۇنىيەتلەر كەشىپ قىلغان ئىلمى لوگىكا ئۇنىڭغا مۇنازىرە ئېلان قىلالمايدىغان مەسىلە سۇپىتىدە ھەممىنى «تەبىئىيەت» كە دۆڭگەپ قويىدۇ .
دۆلەت قانۇنلىرى خەلق ئاممىسىنى ئىختىيارى ياكى مەجبۇرى قول قىلىپ ، ئۆز ھۆكۈمرانلىقىغا خۇددى اللە غا بويسۇنغاندەك بويسۇندۇردىغان ئۈچىنچى ئىلاھ .
شۇنداق قىلىپ بىردىن بىر - بىرىگە قارشى ئۈچ بۆلەككە بۆلۈنۈپ كەتتى . ئوتتۇرا ئەسىر جاھىلىيىتىدە ئەقىدە ۋە شەرىئەت بىر - بىردىن ئايرىلىپ ھەربىرىگە بىردىن ئىلاھ ھۆكۈمرانلىق قىلىۋاتقان چاغلاردا ئۇ ئىككى بۆلەككە بۆلۈنۈپ كەتكەنىدى .
ئاندىن كېيىن يەنە بىر بۆرۈلۈش تەدرىجىي پەيدا بولدى .
«اللە» ياۋرۇپالىقلارنىڭ قەلبىدە پۈتۈنلەي ئۇنتۇلۇپ كەتتى .
«اللە» نىڭ ھېس - تۇيغۇ ۋە ئەمەلىي ھەرىكەتتىكى ھۆكۈمرانلىقى تۈۋەنلەپ كەتتى . ئۇنىڭ ئورنىدا ئىنسان ئوتتۇرغا چىقتى .
فېئودالىزم يىمىرىلىپ كېتىپ ئارقىدىنلا سانائەت ئىنقىلابى ، ئۇنىڭغا ياندىشىپ تۇيغۇ ۋە ئىدىيە ئىنقىلابى مەيدانغا كەلدى .
اللەغا پەقەت سىرتقى كۆرۈنۈشتىلا ئىبادەت قىلىدىغان بۇ جاھىلىيەتتە سانائەت ئىنقىلابى مەيدانغا كېلىپ ھۆكۈمران جاھىلىيەتنىڭ خۇسۇسىيەتلىرى بىلەن يۇغۇرلۇپ كەتتى ھەمدە ئۇنى يېڭى بىر يولغا ئىتتىرىپ قويدى .

سەھرالىقلار ئۇرۇقلارنى ئۇندۇرۇش ، مېۋىلەرنى پىشۇرۇش ، زېمىنىنىڭ بايلىقلىرىنى گۈلدۇرماما ياكى ئاپەتلەردىن ساقلاش قاتارلىقلاردا ئاللەغا كۆزتىكىش ئارقىلىق ھېس تۇيغۇ جەھەتتە ئاللەغا باغلانغان ۋە باشقا ئىلاھلار-نى شېرىك قىلىغان ئاساستا ئاللاغا ئىبادەت قىلىدىغان بولسىمۇ بىراق جاھىلىيەت ھۆكۈمرانلىق قىلغان شەھەر ئاھالىلىرىنىڭ ھېس - تۇيغۇلىرى ئاللاھ بىلەن ھېچقانداق مۇناسىۋەت ئورناتمايدۇ . چۈنكى شەھەردىكى ئىش-لەپچىقىرىش خىزمىتىنى قىلىدىغانلار «اللە» ئەمەس بەلكى ئىنسان . سانا-ئەت ئىنقىلابىدىكى جاھىلىيەت ئاشۇنداق ئويلىدى ياكى ئاشۇنداق بولۇش ئىرادىسى ئەمەلگە ئاشتى .

ئىنسان ئىلىمغا تايىنىپ ماددىنىڭ خۇسۇسىيەتلىرىنى بىلەلىدى . ئىل-مىغا تايىنىپ مەھسۇلات ئىشلەپ چىقىرىش قوراللىرىنى ئىجاد قىلدى . ئىنسان مېخانىكىنى ئۆزى خالىغانچە كونترول قىلدۇ .

ئۇمىخانىكىغا تايىنىپ خام ماددىلاردىن پىششىق يېمەكلىكلەرنى ئىش-لەپچىقىرىدۇ . شۇنداق ئىكەن ئىجادكار ئىنسانغا چوقۇنۇش اللە غا چوقۇ-نۇشتىن مۇھىم . ئاشۇ جەريانلاردا تەبىئەت ئۆزىنىڭ سېھرى كۈچىنى يوقى-تىپ ئىنسانلار قەلبىدىكى ئىلاھ بولۇشتىن قالدى .

يەنە بىر تەرەپتىن سەنئەت ئىلگىرىكى رومانتىزم دەۋرىدىكىدەك تەبى-ئەتكە ئانچە كۆڭۈل بۆلمەيدىغان بولۇپ قالدى . چۈنكى ئۇ رېئالىزىم دۆرىدە يېڭى بىر ئىلاھقا - ئىنسانغا كۆڭۈل بۆلمەكتە ئىدى .

يەنە بىر تەرەپتىن ئىلىم تەبىئەتنىڭ سىرلىرى ئۈستىدىكى پەردىنى ئېچىپ تاشلىدى . نەتىجىدە ئىنسان تەبىئەتنى بويسۇندۇرۇپ تەبىئەتنىڭ ھۆكۈمرانلىقىنى تىزگىنلىدى .

شۇنداق قىلىپ ئىلاھلىق اللەدىن ، تەبىئەتتىن يۆتكىلىپ ئىنساني مەركەز قىلدى .

ئاشۇ مەزگىلدە ئىنسان شۇنداق جاكالىدى : «ئىنسان اللەغا چوقۇنۇش-تىن ، كۆز بىلەن كۆرگىلى بولمايدىغان غايىۋى كۈچكە چوقۇنۇشتىن نومۇس قىلىش كېرەك ! ئەخلاق ئىدىيە ، ھېس - تۇيغۇ ۋە ئەنئەنىلەرنى كۆرمىگەن ۋە ئەبەدىي كۆرمەيدىغان غايىۋى كۈچتىن قوبۇل قىلىش ئىنسانغا

نۇمۇس . رېئاللىقتا مەۋجۇدىيىتى يوق ئەپسانىۋى كۈچنىڭ قانۇننى قوبۇل قىلىش ؛ مۇنازىرىلەشمەي ئوبزور ئېلان قىلماي ئەپسانىۋى دۇنيادىن كەلگەن بۇ قانۇن ھەققىدىكى كۆزقاراشلىرىنى ئېنىق ئوتتۇرىغا قويماي تۇرۇپ قارىغۇلارچە ئۇنىڭغا بويسۇنۇش ئىنسان ئۈچۈن ھەقىقەتەن نۇمۇس . . . ! »

ئىنسان بويۇنتۇرۇقتىن چىقىپ كەتتى ! ئۇ ئەتراپتىكى كائىناتنىڭ ماھىيىتىنى بىلەلمىگەن ، شارائىت ۋە تەبىئەتنى بويسۇندۇرالمىغان چاغدىكى ئاجىز نادان ھالىتىدە قىلغان ئىشلارنى ئەمدى بۈگۈن قىلمايدۇ . ئۇ بۈگۈن ئاللەغا ئىبادەت قىلمايدۇ . ئاللەنىڭ سۆزىنى ئاڭلىمايدۇ . ياكى ئاللەنىڭ بۇيرۇقلىرىغا ئىتائەت قىلمايدۇ . . . . . . !

ئۇ ھەربىر نەرسىگە ئوبزور ۋە تەتقىقات نۇقتىدا تۇرۇپ مۇئامىلە قىلىدۇ . ئۇنىڭ بىردىنبىر ئۆلچىمى ئىنساننىڭ «ئەقلى» ئەقلىگە مۇۋاپىق كەلگىنى راست ۋە توغرا (ئۇنى قىلىش كېرەك ) .ئەقلىگەقارشى كەلگەنلىرى خاتا ئەپسانە . . . .

بۈگۈن ئىنسان قانۇن تۈزۈش ھوقۇقىغا ئىگە . ئۇ ئۆز ھاياتى ئۈچۈن ئۆزى قانۇن تۈزىدۇ . ئەجىبا ئۇ ئۆزىنىڭ ئېھتىياجى ۋە تەرەققىي قىلىۋاتقان شارائىتنى ئوتتۇرا ئەسىردىكى «ئىلاھ» تىنمۇ بەك بىلەمدۇ ؟ ھالبۇكى ئۇ ئىلاھلار كۆز ئالدىدا مەۋجۇت بولمىغان نەرسىدىن باشقىسىنى ھەرگىزمۇ كۆرمەيتتى .

بۈگۈن ئىنسان ئۆزىنى ئۆزى مۇشۇ مەۋجۇدىيەت ئالىمىدە تەڭداشسىز كۈچكە ئايلاندۇرماقچى ! ! ! . . . .

* * *

ئازغۇنلۇق يەنە بىر قەدەم ئىلگىرىلەپ ئاخىرىدائىنسانغا چوقۇنۇشنى مەيدانغا ئېلىپ چىقتى .

بۈگۈن ھازىرقى جاھىلىيەتنىڭ ئەڭ يۇقىرى پەللىسىدە تۇرىۋاتقان بۇ ئاخىرقى باسقۇچقا كىرىشتىن بۇرۇن ئىلاھى ھەقىقەتنى تەسەۋۋۇر قىلىش-

تىكى بىرقانچە ئازغۇن جاھىلىيەتنىڭ تەسىرلىرىگە نەزىرىمىزنى ئاغدۇرد-
مىز .

بىز ئىلگىرى ئىنسان بىلەن اللە ئوتتۇرىسىدا ئۆچمەنلىك ۋە نەپرەت پەيدا قىلىشتىكى گىرىك جاھىلىيىتىنىڭ تەسىرلىرىنى كۆرۈپ ئۆتكەنتۇق .

ئەمدى بۇ يەردە كۆز بىلەن كۆرگەنگە ئىشىنىش ، كۆرمىگەن نەرسىنى نەزەردىن ساقىت قىلىشتىن ئىبارەت رىم جاھىلىيىتىنىڭ تەسىرلىرىنى كۆرۈپ ئۆتىمىز .

ئۇنداقتا بۇنىڭدىن كېلىپ چىقىدىغان نەتىجە : اللەنى كۆز بىلەن كۆرمىگەن ئىكەن ئۇنىڭغا ئىشىنىشنىڭ زۆرۈرىيىتى يوق ، شۇڭا ئۇنىڭغا ئىشەنمەسلىك كېرەك . . . دېگەنلەردىن ئىبارەت بولىدۇ .

يەنە بىر قېتىم گىرىك جاھىلىيىتى هازىرقى زامان جاھىلىيىتى ئىچىدە پەيدا بولىدۇ .

ئۇ ئىنسانى ئەقلىنى ئۇلۇغلۇق مەركىزىدە قويۇپ ، بۇ ئارقىلىق ئىنسانىنى اللەنىڭ ۋەھىسى بەلكى اللەنىڭ مەۋجۇتلۇقى ھەققىدە خالىغانچە هۆكۈم چىقىرىدىغان «ئىلاھ» قا ئايلاندۇرماقچى بولىدۇ . يەنە بىر قېتىم ئىنسان بىلەن اللە ئوتتۇرىسىدا «تىرىكىشىش» تۇيغۇسىدا بولىۋاتقان گىرىك جاھىلىيىتى كۆرۈپ باقايلى !

گۇللىنىشنىڭ دەسلەپكى مەزگىللىرىدە اللە مەبۇد (ئىبادەت قىلىنغۇچى ) ئىدى . بۇ چاغدا اللە بىلەن ئىنسان ئوتتۇرىسىدىكى تىرىكىشىش بىۋاستە يۈز بېرەتتى . ئىنسان اللەغا نادانلىق ۋە ئاجىزلىقتىن بويسۇنىدۇ . ئەگەر ئۇ بىلىملىك كۈچلۈك بولسا بىر دەرىجە يۇقىرى كۆتىرىلىدۇ . ئىلاھ بىر دەرىجە تۆۋەنلەپ ئىنسان دەرىجىسىگە چۈشۈپ قالىدۇ . ئىنسان بىلىملىك بولۇپ يۇقىرى كۆتۈرۈلگەنسېرى ئىلاھنىڭ دەرىجىسى شۇنچە تۆۋەنلەيدۇ . ئەڭ ئاخىرىدا ئىنسان ھاياتلىقىنى يارىتىپ «اللە» غا ئايلىنىدۇ .

تەبىئەت اللە بىلەن قوشۇلۇپ ئىبادەت قىلىنىۋىدى ، ئىنسان بىلەن تەبىئەت ئوتتۇرىسىدا تىكىشىش باشلاندى . . . ئىنسان تەبىئەتنى بويسۇندۇرىدۇ . ئىنسان تەبىئەتنىڭ سىرلىرىنى ئېچىپ تاشلىماقچى بولىدۇ . . . ئۆتمۈشتىكى پرومىتىنىڭ قىلغىنىدەك . . . .

ئىنسان مەبۇتقا ئايلىنىۋىدى، ئىنسان بىلەن ئىنسان ئوتتۇرىسىدىكى تىركىشىش باشلاندى. بويسۇنغۇچى ئىنسان بىلەن بويسۇندۇرغۇچى ئىنسان، ئەزگۈچى ئىنسان بىلەن ئىزىلگۈچى ئىنسان ئوتتۇرىسىدىكى تىركىشىش. بۇ تىركىشىش شەخسنىڭ كوللېكتىپ ۋە دۆلەت بىلەن تىركىشىشىدە، شەخسنىڭ ئۆز جەمئىيىتىدە ئۇستۇنلۇكنى ئىگىلىۋالغان قىممەتلەر بىلەن تىركىشىشىدە، ۋە شەخسنىڭ ئىنسانى دائىرىدىكى شەخسى ئېنېرگىيە بىلەن بولغان تىركىشىدە شەكىللىنىدۇ.

* * *

ئىنسان بىلەن ئىنسان ئوتتۇرىسىدىكى بۇ ئاخىرقى تىركىشىش نەتىجىدە ئىنسانغا چوقۇنۇشنى كەلتۈرۈپ چىقاردى!

ئىنسان يارانقۇچىغا قارشى ئۆزىنى كۆرسىتىش ۋە ئۇنىڭغا بويسۇنماسلىقتا چىڭ تۇرىۋاتقان بولسىمۇ، بىراق ئۇ ئىنسانىنىڭ يەر شارىدىكى ھەقىقى ئىلاھ ئەمەسلىكىنى بىلىپ يەتتى.

بۇ يەردە ئىنسان تارىخىدىكى ئىلمى ئىزدىنىشتىن كېلىپ چىققان بىر مۇنچە ئىلاھلار مەۋجۇت بۇ ئىزدىنىش ئىنسان بىلەن ئىنسان ئوتتۇرىسىدىكى تىركىشىشتىن مەيدانغا كەلگەن.

ئۇ بولسىمۇ «مۇقەررەرلىك ئىلاھى» دىن ئىبارەت. . . . .

ئىقتىسادىي مۇقەررەرلىك، ئىجتىمائىي مۇقەررەرلىك تارىخى مۇقەررەرلىك . . . . بۇلارنىڭ ھەممىسى ئىنسانىنىڭ ئاقىۋىتىگە ھۆكۈمرانلىق قىلىدۇ.

شۇبھىسىزكى ئۇ ئىنسان ئىرادىسىدىن مۇستەقىل بولغان، ئىنسان ھاياتىغا ھۆكۈمرانلىق قىلىدىغان، قارشى چىققىلى بولمايدىغان مۇقەررەر «قانۇنىيەت» دۇر.

ماركس مۇنداق دەيدۇ: «ئىنسانلار قولغا كەلتۈرمەكچى بولغان ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىشتا بىز ئۇلارنىڭ ئۆز ئىرادىسىدىن مۇستەقىل بولغان، ئۇنىڭدىن ئايرىلالمايدىغان چەكلىك مۇناسىۋەتلەرنى بەرپا قىلغانلىقىدى-

نى كۆرىمىز . ماددىي ھاياتتىكى ئىشلەپچىقىرىش شەكلى ئىجتىمائىي سىيا-
سىي ۋە مەنىۋىي ھاياتتىكى پائالىيەت كۆرۈنۈشنى بەلگىلەيدۇ .

ئىنسانلارنىڭ ھېس - تۇيغۇسى ئۇلارنىڭ مەۋجۇتلۇقىنى بەلگىلىمەي-
دۇ ، بەلكى ئۇلارنىڭ مەۋجۇتلۇقى ئۇلارنىڭ ھېس - تۇيغۇلىرىنى مۇئەييەن-
لەشتۈرىدۇ » .

ئېنگلىس مۇنداق دەيدۇ : «ماددى نەزىرىيە تۆۋەندىكى پرىنسىپتىن
باشلىنىدۇ : ئىشلەپچىقىرىش ۋە ئۇنىڭغا قوشۇلۇپ كەلگەن مەھسۇلات ئال-
ماشتۇرۇش ھەرقانداق ئىجتىمائىي تۈزۈمنىڭ ئاساسىدۇر . مۇشۇ نەزەرىيە-
نىڭ ئۆزىدىنلا بىز ئومۇمىي ئىسلاھات ياكى ئاساسلىق بۇرۇلۇشنىڭ ئەڭ
ئاخىرقى سەۋەبلىرىنى ئىنسانلارنىڭ ئەقلىدىن ياكى ئۇلارنىڭ ھەقىقەت ۋە
مەڭگۈلۈك ئادالەتنىڭ كەينىدىكى تىرىشچانلىقلىرىدىن ئەمەس بەلكى ئىش-
لەپچىقىرىش ۋە ئالماشتۇرۇش شەكلىدە يۈز بەرگەن ئۆزگىرىشلەردىن ئىز-
دەش كېرەكلىكىنى كۆرۈۋالالايمىز » .

شۇنداق قىلىپ بۇ مۇقەررەرلىك «ئىلاھلىرى» ئىنسانلارنىڭ ھاياتىنى
ۋە ئۇلارنىڭ زېمىندىكى يۈنىلىش قەدىمىنى بەلگىلەپ بەردى . ئەمما ئۇلارنىڭ
ھېس - تۇيغۇلىرىنى ، ئىدىيىسىنى ، ھەقىقەت ۋە مەڭگۈلۈك ئادالەت
. . . نىڭ كەينىدىكى تىرىشچانلىق ياكى چىكىنىشلىرىنى قىلچە ئېتىبار
ئالمىدى . الله ئىنسانلارنىڭ ھېس تۇيغۇسىغا جاۋاب بېرىدۇ . ئۇلارنىڭ
روھىيىتى بىلەن مۇئامىلە قىلىدۇ . بىراق بۇ يالغان ئىلاھلار ئىنسانلارنىڭ
ھېس - تۇيغۇسىغا ئاۋاز قوشمايدۇ . ئۇلارنىڭ روھى دۇنياسى بىلەنمۇ
مۇئامىلە قىلمايدۇ . ھەتتا ئۇلار تۇنجى جاھىلىيەت ئىلاھلىرىغىمۇ ئوخشىماي-
دۇ . ئۇلار ئېغىپ كەتكەن ۋە ئىنسانلار بىلەن ۋەھشىلەرچە تىركەشكەن
تۇرۇپمۇ ئىنساننىڭ ھۆرمىتىنى پەسلەشتۈرىدىغان ئىپتىدائىي قاراشلار
بەلگىلەپ بەرگەن «قانۇنىيەت» دىن ھالقىپ كەتمىگەنئىدى .

شۇنداق قىلىپ ئىنسان چوقۇنۇشتا كۇنسېرى دوملاپ تۆۋەنگە چۈشۈپ
كەتتى .

ئىنساننىڭ اللەغا بىر مۇنچە ئىلاھلارنى قوشۇپ چوقۇنۇشى ، تەبىئەتكە
چوقۇنۇشى ۋە ئۆزىگە چوقۇنۇشى . . . دىن باشلاپ تاكى ئاشۇ يىرگىنىش-

لىك ، ۋەھشى ، زالىم ، ئەزگۈچى ئىلاھلارغا قەدەر چوقۇنۇشتىن كېلىپ چىققان ھالاكەتلىك تىركىشلەرنىڭ كەڭرى سەھناسىدا ئىنسان مۇقەررەر ۋەھشىيلىك ۋە ئەزگۈچى خارلىقتىن باشقا ھېچنەرسىنى تاپالمىدى .
جاھىلىيەت . . . 20 ـ ئەسىر جاھىلىيىتى نېمىدېگەن قاباھەتلىك ھە !

* * *

ئىنسانىيەتنىڭ دوملاپ چۈشۈشى قائىدىسىز ، پاراسەتسىز ۋە سەۋەب-سىز دوملاش بولدى .
اللەغا شېرىك كەلتۈرۈشتىن ئىبارەت بۇ ئازغۇنلۇق باشلانغان چاغدا ئۇنىڭ تايانچىسى ۋە يۆلەنچۈكى يوق ئىدى .
كىمكى اللەنى ھەقىقىي تونۇسا قانداق سۈرەتتە بولمىسۇن شېرىك تەرەپكە قەتئىي قەدەم باسمايدۇ .
لېكىن ئەقىدىنى ئىمپېراتور كونستانتىننىڭ قولى ئارقىلىق رىم بۇدد-زىمىغا ئارىلاشتۇرىۋەتكەن ياۋروپا اللەنى ھەقىقىي يۇكسەكلىكى بىلەن تونۇ-مىدى . ئۇ جاھىلىيە ئىچىدە كۈنسېرى ئىزچىل داۋاملىشىپ كەلدى .
بەزى تارىخچىلار خرىستىئان دىنىنىڭ مۇسا ۋە ئىيسا ئەلەيھىسسالامغا نازىل قىلىنغان اللەنىڭ شەرىئىتىدىن ئېغىپ كەتكەنلىكىنى چۈشەندۈرگەندە بۇ ئاشۇ بىپايان ئىمپېرىيىنىڭ ئۆزىدىكى كىچىك ئاپپارات تەرىپىدىن پەيدا بولغان دېمەكچى بولىدۇ .
بۇ مەسىلىنىڭ سىرتقى تەرىپىنى ئىزاھلاپ ھەقىقىي ماھىيىتىگە سەل قارىغانلىق . ئەمەلىيەتتە خرىستىئان ئەقىدىسى خرىستىئان دىندارلىرىنىڭ تەسەۋۋۇردىمۇ ساغلام ئەمەس ئىدى . ئەگەر مۇنداق بولمىغان بولسا ئەرەب يېرىم ئارىلىنىڭ ئىچكى ۋە سىرتىدىكى جاھىلىيەتچى كۈچلەر ئىلاھى كۈچىد-نىڭ ئالدىنى توسۇپ قالالمىغاندەك ، رىم ئىمپېراتورلىقىنىڭ كۈچىمۇ خرىستىئان دىنىنىڭ يولىنى توسۇپ قالالمىغان بولاتتى . . . . رىم ۋە پارس ئىمپېراتورلىقىدىكى ئەھۋاللار قانداق بولۇشتىن قەتئىينەزەر ، بۇ سەۋەبلەرنى چۈشەندۈرۈشكە بولىدۇ ئەمما ئاقلاشقا بولمايدۇ . چۈنكى يەر

شاردا الله نىڭ پرىنسىپىدىن ئېغىپ كېتىشنى ئاقلايدىغان ھېچقانداق نەرسە مەۋجۇت ئەمەس.

ئېقىنكى، دەسلەپكى ئازغۇنلۇق ئۆزىدىن كېيىنكى ئازغۇنلۇقلارغا ئاساس سالىدۇ... ئىنسان روھىيىتىدە شېرىكنى قوبۇل قىلىش ئىقتىدارى مەۋجۇت بولىدىكەن ئۇنداقتا شېرىكنىڭ يامرايدىغانلىقىغا گەپ كەتمەيدۇ... مۇشۇ ئازغۇنلۇقنىڭ باشلىنىشى يىمىرلىش ۋە بۇزۇلۇشنىڭ كۆنسېرى ئېشىپ بارىدىغانلىقىدىن دېرەك بېرىدۇ.

ياۋروپا تۇنجى مىنۇتتىلا ئازغۇنلۇق قەدىمىنى بېسىشتىن توختاپ قالمىدى... دەۋرلەر يىراقلىشىپ مۇساپىلەر ئۇزارغانسېرى اللەنىڭ ھىدايىتىدىن يىراقلىشىش كۆنسېرى ئەۋجىگە كۆتۈرۈلدى......

چېركاۋلار ـ بىر يۇقىرىدا تىلغا ئېلىپ ئۆتكەن خىلمۇ-خىل ھاماقەتلىكى بىلەن ئىشلارنى تېخىمۇ يامانلاشتۇرىۋەتتى. بۇ ياۋروپا ئەقىدىسىدىكى ئازغۇنلۇقنى يېڭى بىر باسقۇچقا ئېلىپ كىردى. بۇ تەدرىجىي تەرەققىي قىلىپ بۇگۈنكى 20 ـ ئەسىرگە يېتىپ كەلدى.

بىز يۇقىرىدا ئېيتىپ ئۆتكەندەك، بۇ سەۋەبلەرنى چۈشەندۈرۈشكە بولىدۇ ئەمما ئاقلاشقا بولمايدۇ. ياۋرۇپالىقلار بىر كۈنلەردە ياۋروپا چېركاۋلىرى تەقدىم قىلغان نەرسىنىڭ ھەقىقىي دىن ئەمەس بەلكى راھىپلار ۋە دىندارلارنىڭ قولىدا ياسالغان يەرلىك «مەھسۇلات» ئىكەنلىكىنى بىلىپ قالدى. بۇ مەھسۇلات يېڭى ئىلىم نۇرى بىلەن نۇرلانغان ئەقىلنىڭ ھۆرمىتىگە ئېرىشەلمەيدىغان چۈشىنىكسىز نەرسىلەر ئىدى.

لېكىن ئۇلار ياۋروپا چېركاۋلىرى تەقدىم قىلغان بۇ كۆرۈمسىز دىننى تاشلاپ الله پەيغەمبەرگە ھەق بىلەن نازىل قىلغان سۇزۇك ئەقىدىگە قايتقىنىڭ ئورنىدا پۈتكۈل دىنلارنى خوراپات ۋە ئەپسانە بىلىپ ئۇنىڭدىن قوللىرىنى سىلكىدى.

ياۋروپا قانچىلىك سەۋەبلەرنى بايان قىلسىمۇ بەربىر بۇنى ھەرگىز ئاقلىغىلى بولمايدۇ!

* * *

ياۋرۇپا زۇلمەتلىك ئوتتۇرا ئەسىردىكى شىرىك ئەقىدىگە تەبىئەتكە چو-قۇنۇشنى قوشۇۋالدى . . . . ئەمدى بۇنى قانداق چۈشەندۈرىدۇ ؟ . . . ياۋرۇپا زىيالىلىرى قوبۇل قىلغان بۇ يېڭى شىرىكنى ئۇلار زادى قانداق چۈشەندۈرىدۇ ؟ . . . بىز يۇقىرىدا تەبىئەت ياۋرۇپانى ئىلاھ نامى بىلەن قۇل قىلىۋاتقان ، زالىم ھۆكۈمرانلار ئارقىلىق تۈرلۈك مەجبۇرىيەتلەرنى بەلگىلەۋاتقان چېركاۋ ئىلاھىدىن قۇتۇلۇشنىڭ روھى «پاناگاھى» بولغان دەپ ئۆتتۇق .

لېكىن ئۇ تەبىئەت دېگەن زادى نېمە ؟

گەرچە بۇ قەدىمقى گىرىكلارنىڭ كۆرسەتمىسىدىكى «ئەقلىنى» تىر-گۈزۈش دەۋرى بولغان بولسىمۇ ، بىراق ئەقىللىق ئادەم قانداقمۇ دارۋىن ئېيتقاندەك «تەبىئەت ھەممە نەرسىنى يارىتىدۇ ، ئۇنىڭ قۇدرىتى چەك-سىز » دېيەلەيدۇ . ئەقىللىق ئادەم قانداقمۇ ئويلانماي «تەبىئەت كائىناتقا ھۆكۈمرانلىق قىلىدۇ ، ئۇنىڭ قۇدرىتى چەكسىز » دېيەلەيدۇ ؟ ! . . .

بۇ ئەقىللىق ئادەملەر نىمىشقا ئۆزلىرىدىن سوراپ باقمايدۇ ؟ . . . ئۇلار ئوچۇقلا ئىبادەت قىلىۋاتقان بۇ تەبىئەت زادى نېمە ؟ ئۇ يارانقۇچىمۇ ياكى يارىتىلغۇچىمۇ ؟ ئۇ ئەقىللىقمۇ ياكى ئەقىلسىزمۇ ؟ ئۇ ئۆزىنىڭ كائىد-ناتقا ھۆكۈمرانلىق قىلىۋاتقان قانۇنىيەتلىرىنى قانداق قۇرۇپ چىقتى ؟ بۇ كائىناتنى ئۆز يۆلىنىشى بويىچە ماڭدۇرىۋاتقان بۇ قانۇنىيەتنىڭ قانداق كۈچى بار ؟ كائىناتقا بەلگىلەنگەن بۇ «قانۇنىيەت» ئۇنىڭغا قەيەردىن كەل-گەن ؟ . . .

ماھىيەتتە ھۆكۈمرانلىق قىلىش ، يارىتىش ، كائىناتنى پۈتۈنلەي بوي-سۇندۇرۇش كۈچىگە ئىگە دەپ قارالغان بۇ يېڭى مەبۇد بىلەن ئۇلار «ئەقىل-سىز » ، «چۈشىنىكسىز » دەپ قاراپ چۆرىۋەتكەن ۋە ئۇنىڭغا ئىبادەت قى-لىشنى رەت قىلغان اللهئوتتۇرىسىدىكى پەرق زادى نېمە ؟

ئۇلار كۆز بىلەن كۆرگىلى بولمايدىغان غايىبى كۈچكە بويسۇنۇشنى رەت قىلغان چاغدا ، نىمىشقا ئۆزلىرىدىن بۇ تەبىئەت توغرىلىق سوراپ باقمايدۇ ؟ . . . تەبىئەتنى كۆز بىلەن كۆرگىلى بولامدۇ بولمامدۇ ؟ ! ئە-

گەر ئۇنىڭ «رېئال ئېپادىسى» ئاسمان ۋە زېمىندا، ماددا ۋە نۇردا كۆرۈن-
گەن بولسا، ئۇنداقتا ئۇ ھەقىقىي ماھىيەتتە ئاسماننى ئاسمان، زېمىننى
زېمىن، ماددىنى ماددا قىلغان، كۆز بىلەن كۆرگىلى بولمايدىغان يوشۇرۇن
غايىۋى كۈچ «شۇ» ئەمەسمۇ؟!!
«الله» بۇنىڭدىن باشقا يەنە قانداق بولىدۇ؟!...
غەيبنى كۆز بىلەن كۆرگىلى بولمايدۇ. بىراق ئۇنىڭ چەكسىز قۇدرى-
تىنىڭ كۆرۈنۈشلىرى ئاسمان، زېمىن، ماددا ۋە نۇر ئەمەسمۇ؟!..
جاھىلىيەتنىڭ ئەڭ چوڭ ھاماقەتلىكى ياۋروپا زىيالىيلىرىنى يىقىتىپ
تاشلىدى.

* * *

نېمە ئۈچۈن ئىنسان تەبىئەتكە ۋە ئۆزىگە چوقۇندى؟
بۇنى قانداقمۇ ئىبادەت دېگىلى بولىدۇ؟
بۇ ئىنساننىڭ بىلىملىك ۋە كۈچلۈك بولغانلىقى ئۈچۈنمۇ؟
ياراتقۇچىنى ئىنكار قىلغۇچى ئېپلاس جاھىلىيەت يوقالسۇن!!! ئۇ بى-
لىم ۋە كۈچ ئاتا قىلغان ياراتقۇچىنى سەۋەبسىزلا ئىنكار قىلدى. ئىنئام
قىلغۇچى، بايلىق ئاتا قىلغۇچى اللەنىڭ سوغىلىرى ئۈچۈن تەشەككۈر بولدۇر-
گەننىڭ ئورنىدا بۇ نازۇنېمەت نەپرەت ۋە تۇزكورلۇقنىڭ سەۋەبى بولۇپ
قالدى.
قەدىمقى گىرېك جاھىلىيىتىنىڭ روھى بىلەن زەھەرلەنگەن سىنىق
جاھىلىيەت يوقالسۇن!!! ئۇ ئىنسان بىلەن ئىلاھلار ئوتتۇرىسىدىكى تىر-
كىشىشنى پەيدا قىلدى. ئۇ «ئىلاھ» لاردىن بىلىم مەرىپەتنى تارتىۋالسا
ئۇنىڭ ھوقۇقى كۈچىيىپ، ئىلاھقا بولغان ئاسىيلىقى شۇنچە ئاشىدىغاندەك
ھېس قىلدى.
پۇتكۈل جاھىلىيەت يوقالسۇن!... بىز قاراپ باقايلى! ئىنسان
ئىنئام قىلغۇچى، بايلىق ئاتا قىلغۇچى اللەنى ئىنكار قىلغۇدەك قانچىلىك
بىرنەرسە بىلىدىكىن؟!...

هازىرقى زامان ئامېرىكىلىق ئالىم «مارت ستانلى كونجدون» ئۆزىنىڭ «قىزىلگۈل تەتقىقاتى» ناملىق ماقالىسىدە مۇنداق يازىدۇ . «ئىلىم ئىجادى ھەقىقەت ليكىن ئۇ شۇنداق تۇرۇپ ، ئىنساننىڭ ئوي ـ خىيالىغا ، گۇمانىغائەڭ نازۇك مۇلاھىزە ، تەسۋىر ۋە خۇلاسىلىرىگە قەدەر چوڭقۇر تەسىر كۆرسىتىدۇ . ئىلىمنىڭ نەتىجىسى مۇشۇ دائىرە ئىچىدە قوبۇل قىلىنىدۇ . چۈنكى ئۇتەسەۋۋۇر ئالدىدىن خەۋەر بېرىشتە مەلۇم مەيدانلار بىلەن چەكلىنىدۇ . ئۇ ئىشەنچ بىلەن ئەمەس بەلكى ئېھتىماللىق بىلەن باشلىنىپ ، يەنە ئېھتىماللىق بىلەن ئاخىرلىشىدۇ . ئىلىمنىڭ نەتىجىسى تەخمىنەن بولىدۇ . ئۇ قىياس قىلىش ۋە سىلىشتۇرۇشتا ئېھتىمالىقىقا ئىگە خاتالىقلارغا دۇچ كېلىدۇ .

«ئىلىم» نىڭ نەتىجىلىرى تىرىشچانلىقنىڭ مەھسۇلى . ئۇقوشۇش ياكى تاشلىۋېتىش ئارقىلىق ئۆزگەرتىشنى قوبۇل قىلىدۇ . . . ھەرگىزمۇ ئاخىرقى يەكۈننى ئەمەس .» بۇ بىر ئالىمنىڭ سۆزى «دىندارلار» نىڭ سۆزى ئەمەس .

پۈتكۈل ئىنسانىيەتنىڭ ئىلمى گەرچە ئەڭ ئىنچىكە تەجرىبە ۋە ئەڭ نازۇك ئۈسكۈنىلەر ئارقىلىق مەيدانغا كەلسىمۇ ، بىراق ئۇنىڭ ھەممىسى ئىشەنچىسىز ئېھتىماللىقلارغا ئىگە .

ئىلىمنىڭ مەيدانى نېمە ؟

ئىلىم بىر نەچچە ئەسىردىن بېرى شەيئىلەرنىڭ ماھىيىتى تاشلىۋېتىشكە مەجبۇر بولدى . چۈنكى ئۇ سەزگۈ ئەزالاردىن يوشۇرۇن بۇ ماھىيەتنى بىلىشنىڭ مۇمكىن ئەمەسلىكىنى بىلىپ قالغاندى . ئۇ شەيئىلەرنىڭ سىرتقى كۆرۈنىشىنى تەتقىق قىلدى . سىرتقى قىياپەتتىكى بۇ تەتقىقات تولۇق ھېلىقى ئالىم ئۇ «ئىشەنچلىك ئەمەس ، ئېھتىمال بىلەن باشلىنىپ ، ئېھتىمال بىلەن ئاخىرلىشىدۇ» دەۋاتىدۇ .

ھەقىقىي ئىلىمنىڭ ئومۇمىي يىغىندىغا نىسبەتەن بۇ ئىلىمنىڭ قىممىتى قانچىلىك ؟ ! ! ئىنساننى گىرىپتار قىلغان يالغان پەخىرلىنىشلەرئۇ قانچىلىك ئورۇن ئىگەللەيدۇ .

ئىنسان ئېرىشمەكچى بولغان نەرسىگە نىسبەتەن بۇ ئىلىم قانچىلىك

سالماقئا ئىگە؟ بۇ ئىلىم غەيبىي ئىلىم ئالدىدا قانداقمۇ تەڭ تۇرالىسۇن؟
. . . ئىنسانىيەت تۇغۇلغاندىن تارتىپ تاكى ئىنچىكىك بىلەن تەكشۈرۈپ بىلگەنگە قەدەر غەيبىي ئىلىمگە كۆزتىكىپ كەلدى . ئىنسانىيەتنىڭ تارىختىن بۇياقى غەيبىي ئىلىمگە تۇتقان مەيدانىنى نەچچە مىڭ يىللاردىن بىرى قىلچە تەۋرەنمەي كېلىۋاتىدۇ .

ئىنسان «غەيىب»نى قانچىلىك بىلدى؟ غەيىپ زامانۋە ماكانغا تەۋە يىراقتىكى نەرسە ئەمەس، بەلكى ئۇ كۆز ئالدىمىزدىكى يېقىنلا يەردە، غەيىب مۇشۇ مىنۇتنىڭ ئۆزىدە ھەممە ئىشكلەردىن كىرىپ كېلىۋاتىدۇ . گەرچە ئىشىك بىلەن ئىنسان ئوتتۇرسى نەچچە مىڭ قات پەردىلەر بىلەن توسالغۇ بولسىمۇ !

مانا بۇ ئىنسانىيەتنىڭ ئىلىمىي ئىقتىدارىنىڭ ئەڭ يۇقىرى چېكى ! !
!

ئەمما كۈچ جەھەتتە ھەقىقەتەن ئىنسان يۈكسەلدى . . . ئۇ «مۇھىت» نى بويسۇندۇردى «تەبىئەتنىڭ كۈچىنى» كونترول قىلدى . ئاتوم ۋە راكىتانى مەيدانغا كەلتۈردى . . . ئۇ پات ئارىدا باشقا پىلانىتلارغا چىقىشنى ئويلىشىۋاتىدۇ . . . .

لېكىن . . . ئىنساننىڭ مۇشۇ كۈچ ئارقىلىق ئېرىشمەكچى بولغىنى زادى نېمە؟

ئۇ ئۆلۈمنى چېكىندۈرمەكچىمۇ ياكى ئۆلمەس ھاياتنى قولغا كەلتۈرمەكچىمۇ؟

شەيتان مۇشۇنداق قىزىقتۇرۇش ئارقىلىق ئادەمنى ئازدۇردى .

ئادەم باللىرى قىيامەت كۈنگىچە ئاشۇ ئۆلمەس ھاياتنى ئارزۇلايدۇ .

«شەيتان ئېيتتى :پەرۋەردىگارىڭلارنىڭسىلەرنى بۇدەرەخنىڭ مېۋىسىنى يېيىشنى مەنئىي قىلغانلىقى پەقەت سىلەرنىڭ پەرىشتە بولۇپ كېتەمسىلىكىڭلار ياكى جەننەتتە مەڭگۇ تۇرۇپ قالماسلىقىڭلار ئۈچۈندۇر» (19 : 7)

(ئىنسان مەڭگۈلۈك ھاياتنى قولغا كەلتۈرۈش تۈگۈل ) بەزى كېسەللەرنى ساقايتىشمۇ ئۇنىڭ قولىدىن كەلمەيۋاتىدۇ . مىكراسكوپ بىلەن كۆر-

گىلى بولمايدىغان مىكروپلار يۇقۇملۇق كېسەللەرنى سۆرەپ كېلىپ ئىنسان-لارنى ئامالسىز ھالەتكە چۈشۈرۈپ قويىۋاتىدۇ.

20 - ئەسىردە قەلبىنى جاھىلىيەت بېسىۋالغان جوليان ھەكسلى ئېيتقاندەك، «نادانلىق ۋە ئاجىزلىق ئىنسانلارنىڭ ئاللاغا چوقۇنۇشىدىكى ئاساسلىق... سەۋەبمىش.»

ئۇلار خالىغانچە بىلجىرلاپ باقسۇن!

ئۇلار ئىلىم ۋە كۈچ ياكى نادانلىق ۋە ئاجىزلىق مەيدانلىرىدا ئىنسان-نىڭ ئاللاغا چوقۇنماسلىقىنى ئاقلايدىغان ھېچنەرسىنى ئەمدى تاپالمايدۇ. بىز قىياپىتى ئوڭ تەتۈر قىلىنىۋېتىلگەن ئاشۇ جاھىلىيەتنىڭ قىشىغا قايتىپ كېلەيلى ... ئاللە ئىنسانغا بىلىم ئۆگىنىش ۋە كائىناتنىڭ بىر قىسىم كۈچىنى بويسۇندۇرۇش ئىقتىدارىنى ئاتا قىلسا ئۇ بۇنىڭغا پەخىرلى-نىش، مەغرۇرلىنىش ۋە ئاللاغا قارشى چىقىش ئارقىلىق جاۋاب قايتۇرۇش كېرەكمۇ؟!...

ئۇ بولسا ئوت ئوغرىسى پرومىتى ئەپسانىسى ياۋرۇپا ئىدىيىسىگە تاشلىغان «مەلئۇنلۇق» دۇر.

بىز ئىنساننىڭ يېنىغا قايتىپ كېلەيلى! ئۇ پەخىرلەنگىچە «مېنىڭ ئاللاغا ئېھتىياجىم چۈشمەيدۇ» دەۋاتىدۇ.

ئۇ ھاياتىدا قانچىلىك جىنايەتلەرنى سادىر قىلغاندۇ؟!...

ئىنسان دەۋاتىدۇ:

— مەن ئۆزۈم ئۈچۈن قانۇن تۈزىمەن ... ئۇ كونتروللۇقىنى يوقاتتى.

— مەن ئەقىدەم ۋە ئەنئەنىلىرىمنى ئۆزۈم مەيدانغا كەلتۈرىمەن.

— مەن بۈگۈن ۋە كەلگۈسىنى ئاللەنىڭ تەۋسىيەلىرىدىن يىراق ھالدا قۇرۇپ چىقىمەن.

— داۋاملاشتۇر!

شەيتان ئۇنىڭغا ئىلھام بەردى!

ئەگەر بۇ راستىنلا شەيتاننىڭ ئىلھامى بولمىسا، ئۇنداقتا بۇ ھەرىكەت-لەر نەدىن پەيدا بولىدۇ؟ زېمىننىڭ ھەرقايسى جايلىرىدا تۇر تارتىۋاتقان

قاقشاتقۇچى رەزىللىك قەيەردىن كېتىدۇ ؟ ھەرقايسى جايلاردىكى زۇلۇمنى پۇلغا سېتىۋالغۇچىلا قەيەردىن كېلىدۇ ؟ شەرق غەربتىكى ئىزىلگۈچى قۇل-لۇق قەيەردىن كېلىدۇ ؟ قۇللۇق كاپىتالىزم ئۈچۈن بىر قېتىم ، دۆلەت ئۈچۈن بىر قېتىم ، مۇقەددەس شەخس ئۈچۈن بىر قېتىم ، ۋەيران قىلغۇچى شەھۋەتلەر ئۈچۈن بىر قېتىم . . . ھەربىر قېتىم قۇللۇق ، ئىزىلىش ، خارلىق . . . بۇلار قەيەردىن كېتىدۇ ؟ . . .

ھەرقايسى جايلاردىكى يامراپ كەتكەن جىنايەت قەيەردىن كېلىدۇ ؟ ئۇلار يەرشارىنى ھەربىر ئوغۇل ـ قىز ئۈچۈن ئېغىزنى ھاڭدەك ئېچىپ تۇرىۋاتقان پاھىشىخانىغا ئايلاندۇرىۋەتتى .

«مەدەنىي» مىللەتلەر ئېچىدە كېسەللىرى بىلەن دوختۇرخانىلارنى توشقۇزۇپ ياتاقلارنى قىستاڭچىلىققا ئايلاندۇرىۋەتكەن ھەقىقىي ساراڭلار قەيەردىن كېلىدۇ ؟ .

يەنە بىر تۈركۈم ساراڭلار بار . ئۇلار گەرچە رەسمىي ساراڭلار قاتارىدا سانالمىسىمۇ ، بىراق ماھىيەتتە ساراڭدىن قىلچە پەرقلەنمەيدىغان ئەسەبىي ، بىنورمال ، يولدىن چىققان «ساراڭلار» مودا ساراڭلىقى ، كىنوخانا ساراڭ-لىقى ، تېلېۋىزور ساراڭلىقى . . . ۋە شۇنىڭغا ئوخشاپ كېتىدىغان ئازغۇن-لۇقلارنىڭ ھېچقايسىسى ئاللاغا ئىبادەت قىلىشتىن ئۆزىنى چوڭ تۇتقان بۇ ھاكاۋۇر ئىنسانغا ماس كەلمەيدۇ .

توغرا ، بۇ ئىنسان ئۆزىنى ئىلاھ دەپ ئويلىغان چېغىدائۇنىڭمەدد-گەنپەسكەشھە !ئۇ كونتروللۇقىنى يوقاتتى . ئۆزىنى ئاللاھنىڭ كۆرسەت-مىلىرىدىن بىھا جەت دەپ قارىدى .

* * *

19 ـ ئەسىرنىڭ ئاخىرىدا «يەھۇدى ئىدىيىسى» مەيدانغا كەلتۈرگەن «ھايۋانى» قاراشلار ئارقىلىق زەھەرلەنگەن ئاشۇ ئويدۇرما ئىلاھلار . . . ئىقتىسادىي ئىجتىمائىي ۋە تارىخى «مۇقەررەرلىك» ئىلاھلىرىبولۇپبۇ-لارنىڭ ھەممىسىنى تارىخى ماتېرىيالىزم ئۆزىگە يىغىنچاقلىغان .

بۇ مۇقەررەرلىك زادى نېمە ؟
تارىخنى ماددىيەت نۇقتىسىدىن چۈشەندۈرگەندە ئىنسانىيەت تارىخى ئالدى بىلەن يېمەكلىك ئىزدەش تارىخىدۇر . ئەنە ئاشۇ ، تارىختىكى تۇنجى مۇقەررەرلىك .
يېمەك ئىچمەك ئىزدەش جەريانىدا ئۇ مېخانىكىنى ئىجاد قىلىشقا مۇھتاج بولدى . . . بۇ مېخانىكا ئۇنىڭ ھاياتىنى تارىخ كەسىپ ئۆتكەن يەنە بىر باسقۇچقا كۆتۈردى .
دەسلەپتە ھېچكىمنىڭ شەخسى مۈلكى يوق ۋاقىتتا تۇنجى كوممۇنىزم مەۋجۇت ئىدى . . . يېزائىگىلىك كەشىپ قىلىندى . . . مۈلۈكچىلىك ! زېمىن مۈلۈكچىلىكى ۋە ئىشلەپچىقىرىش ئۈسكۈنىلىرى مۈلۈكچىلىكى بار- لىققا كەلدى . . . ئۆزئارا زېمىن تاجاۋۇزچىلىقى قىلىش ئۈچۈن بىر كۈچنىڭ يەنە بىر كۈچكە ھۆكۈمرانلىق قىلىشىدىن قۇللۇق كېلىپ چىق- تى . . . قۇللۇق ۋە قۇلدارلار تۈزۈمى ـ فېئودالىزمنىڭ مەيدانغا كېلىشى مۇقەررەررە نەتىجە ئىدى . ئاندىن كېيىن مېخانىكا كەشىپ قىلىنىپ كاپىتا- لىزم دۇنياغا كەلدى . فېئودالىزمنىڭ يىمىرلىشى مۇقەررەر نەتىجە ئىدى . . . كاپىتالىزم بىلەن ئىشچىلار سىنىپى ئوتتۇرىسىدا كەسكىن تىركى- شىش پەيدا بولدى . ئىشلەپچىقىرىش مۈلۈكچىلىكى بىلەن ئىشلەپچىقىرىش ئۈسكۈنىلىرى مۈلۈكچىلىكىنىڭ قاتتىق تىركىشىشى مۇقەررەر نەتىجە ئىدى . . . ھەممىسى ئۆز يولىدا مېڭىپ ئاخىرىدا ئىككىنچى كوممۇنىزم (كومۇ- نا) مەيدانغا كەلدى . . . بۇ چاغدا ھېچكىمنىڭ شەخسى مۈلۈكى قالمدى .
مانا بۇ مۇقەررەرلىك سىزىپ بەرگەن ئىنسانىيەت تارىخىنىڭ خۇلاسى- سى ، جاھىلىيەتتىن باشقىسى ئىشلارنى بۇنداق رەۋىشتە تەسەۋۋۇر قىلماي- دۇ .
اللەنى ۋە ئۇنىڭ كائىنات ھاياتلىق ۋە ئىنسانغا بولغان ئىدارە قىلىشنى ئەستىن چىقىرىپ قويغان بۇنداق چۈشەندۈرۈشنىڭ كېيىنكى نەتىجىسى قانداق بولدى ؟
جاھىلىيەت جەمئىيىتىدىكى جاھىلىيەت ئىلمى بىلەن ئەقىل تاپقان زىيالىلارنىڭ روھى دۇنياسى ئالدىراپ بازارغا سېلىنغان بۇ خام چۈشەنچىنى

قەتئىي قوبۇل قىلالمىدى.

ئىنسانىيەتنىڭ ھەرقايسى قاتلاملىرىنى بەلگىلەشتىكى بۇ چۈشەندۈ-رۈشلەرنىڭ ھەممىسىنى توغرا دەپ پەرەز قىلغاندا، ماركس ئېيتقاندەك بۇ قانداقمۇ ئىنسان ئىرادىسى ۋە ئىنسان مەۋجۇدىيىتىدىن مۇستەقىل بولىدۇ؟

ئىنسان زېمىن ۋە ئىشلەپچىقىرىش ئۈسكۈنىلىرىگە ئىگە بولغان چاغدا ئۇنىڭ ھېچقانداق مۈلۈكى يوقمىدى؟ ئۇنىڭ زېمىنغا بولغان ئىگىدارچىلىقىنى زېمىن ئۆزى بېكىتتىمۇ؟ زېمىن ئىنساننى تۇتۇۋېلىپ: «سەن ماڭا ئىگە بولۇشىڭ كېرەك» دېدىمۇ؟ ياكى ئىنسان ئۆزىنىڭ ئىگىدارچىلىق قىلىشقا بولغان تەبىئىي قىزىقىشى بىلەن زېمىنغا ئىگە بولدىمۇ؟

ئىشلەپچىقىرىش ئۈسكۈنىلىرىنى كىم ئىجاد قىلدى؟ يەنە شۇ ئىنسان ئەمەسمۇ؟ ئىنسان ئۇنى نىمىشقا ئىجاد قىلدى؟ ئۆز ئىرادىسى بىلەنمۇ ياكى مېخانىكا بۇخىل ئىجاد قىلىشنى ئىنسانغا ئۆزى بەلگىلىدىمۇ؟ ۋە ياكى ئىنساننى تۇتۇۋېلىپ مېنى ئىجادقىل دېدىمۇ؟

ئەلۋەتتە ئۇ ئىنساننى ئۆگىنىش، ئىزدىنىش ۋە تەتقىق قىلىش روھىغا ئىگە قىلىپ مېخانىكىنى كەشىپ قىلىش سەۋىيىسىگە يەتكۈزگىنى ئۇنىڭ ئىلشەپچىقىرىش ئۈنۈمىنى يۇقىرى كۆتۈرۈشكە بولغان تەبىئىي يوشۇرۇن قىزغىنلىقى ئەمەسمۇ؟

ئىنسانىيەت تارىخىدا كەشىپ قىلىنغا ئۇ ئۈسكۈنىلەردە «ئىنساننىڭ ئىرادىسى يوق» دەپ پەرەز قىلغاندا ھەرقايسى باسقۇچلار قانداقمۇ ئىنسان ئىرادىسىدىن خالىي مۇستەقىل ھالدا مەيدانغا كېلىدۇ.؟

كاپىتالىزم مەيدانغا كەلگەن چاغدا ئىنسانىيىڭ ئىگىدارچىلىققا ۋە ئىگىدارچىلىق دائىرىسىنى كېڭەيتىشكە بولغان تەبىئىي قىزىقىشقا تاياندى. شۇنداقلا توغرا يولدىن چەتنەپ زورانلىق قىلىشقا بولغان تەبىئىي ئىقتىدارغا تاياندى.

كوممۇنىزم مەيدانغا كېلىۋىدى. ئىنسان «ھەق-ئادالەت مۇشۇ» دەپ ئويلاپ قالدى، ھالبۇكى ئىنگىلس ئۇنى مەسخىرە قىلىپ «ھەق ئادالەت زېمىننىڭ ئىشلىردىن ھېچبىرىنى بىر تەرەپ قىلالمايدۇ» دېگەن ئەمەسمۇ؟

يۇقىرىقىلار بۇ مۇقەررەرلىككە ھۆكۈم قىلىشتىكى چۈشەنچىنى ئايدىڭ-لاشتۇرۇش ئۈچۈن كەلتۈرۈلگەن مىساللار بولۇپ تۆۋەندىكىلەرنى ئويلىنىدىغان كىشىلەرگە نىسبەتەن مۇقەررەرلىكنىڭ ماھىيىتىنى تېخىمۇ ئېنىق ۋە روشەن ئېچىپ بېرىدۇ. بۇ مۇقەررەرلىكنى توغرا دەپ پەرەز قىلغاندا بۇ كىمنىڭ مۇقەررەرلىكى؟

ئىنسانىيەتنىڭ يۈلىنىش قەدىمىگە بۇ مۇقەررەرلىكنى كىم بېكىتتى؟ ئۇ ھاياتقا ئىمكانىيەت بەرگۈچى يىگانە سۇرەتمۇ؟

ئىنسان نېمە ئۈچۈن تۇنجى كوممۇنىزم باسقۇچىدا مەڭگۈ ياشاش ئىمكانىيىتىگە ئىگە بولالمىدى؟ . . . نېمە ئۈچۈن قۇللۇق باسقۇچتا . . . فېئودالىزمدا . . . ۋە كاپىتالىزمدا مەڭگۈ ياشاش ئىمكانىيىتىگە ئىگە بولالمىدى؟

مېخانىكىنىڭ كەشىپ قىلىنىشى تارىخ جەريانىدىكى ئىنسانىيەتنىڭ يۈلىنىش قەدىمىنى ئۆزگەرتتۇەتتى.

توغرا ئۇ ۋاقىتلىق شۇنداق بولدى! . . . بىراق مېخانىكىنىڭ كەشىپ قىلىنىشمۇ ئىنسانىيەت ئۈچۈن مۇقەررەرلىكمۇ؟ بۇ مۇقەررەرلىكنى كىم بەلگىلىدى؟

بۇ اللەنى تىلغا ئېلىشتىن قەستەن ئۆزىنى قاچۇرغانلىق ئەمەسمۇ؟ ھېچبولمىغاندا مۇشۇ ئىنسانلارنىڭ بىر تەرپىدە الله بار ئەمەسمۇ؟ (ئۇلارنىڭ تۆھمەتلىرىدىن اللەنى پاك دەپ مەدھىيىلەيمىز).

ئىنساننى يارىتىپ ئۇنىڭغا مېخانىكىنى كەشىپ قىلىش ئىقتىدارىنى ئاتا قىلغان الله ئەمەسمۇ؟

ئەجىبا، ئىنسانىيەتنىڭ مۇشۇنداق ئىقتىدارغا ئىگە بولۇشىمۇ — مۇقەررەرلىكمۇ؟

بەلكى كائىناتنىڭ مەۋجۇتلىقىمۇ مۇقەررەرلىكمۇ؟ ئىقتىدارغا ئىگە بولۇشمۇ — مۇقەررەرلىكمۇ؟

بۇ مۇقەررەرلىكنى كىم بەلگىلىدى؟

بۇ ئاللاھنى تىلغا ئېلىشتىن قەستەن گاچا بولىۋالغانلىق ئەمەسمۇ؟ ئىنسان ئەقىل كۆزىنى ئېچىپ ھەقىقەتنى كۆرۈش كېرەك ئەمەسمۇ؟ ! الله

كائىناتنى ياراتتى بىراق ئۇ يارتىشقا مەجبۇرلانغان ئەمەس !

ئۇ ئىنسان ۋەزىمىننى ياراتتى . . . بىراق ئۇنىڭ ئۇلارنى ياراتماسلىقىنى ياكى هاياتلىق ۋە ئىنساننىڭ مەيدانغا كىلىشىگە مۇناسىپ شارائىتىنى يارىتىشنى هېچكىم بەلگىلىيەلمەيدۇ .

ئەگەر بۇلارنىڭ هەممىسى ياراتقۇچى اللەنىڭ تەقدىرى بولسا ئۇنداقتا بىز نېمىشقا بۇ يەردە تۇرىۋېلىپ تەقدىرىنى ئىنكار قىلىمىز ؟ ! «سەن تەقدىر ئەمەس ، تارىخى ، ئىقتىسادى ۋە ئىجتىمائىي مۇقەررەرلىك» دەپ ئويدۇرما ئىلاهلارنى ئوتتۇرغا ئېلىپ چىقىمىز ؟ ! ! . . .

* * * *

جاهىلىيەتنىڭ ئەڭ يۇقىرى پەللىسىدە تۇرىۋاتقان ياۋرۇپا ئىدىيىسى مەيدانغا كەلتۇرگەن بۇ ئويدۇرما ئىلاهلار باغرىتاش ، ۋەهشى زالىم ئىلاهلار بولۇپ ئىنسان ئىرادىسى ئۇچۇن هېچبىر ساهەنى قالدۇرمىدى . كېچە ياكى كۈندۈزدە ئىنسانغا بىر ئېغىز مۇ جاۋاب . . . بەرمىدى .

ئۇزىنىڭ ئەخمەقلەرچە «مۇقەررەر»لىكى ئىچىدە بۇ ئىنساننىڭ هېس - تۇيغۇسىغا ، ئىدىيە ياكى ئىش پائالىيەتلىرىگە قىلچە پەرۋا قىلمايدۇ . ئىنسان بۇزۇلسۇن ياكى تۇزەلسۇن ، چۇشكۈنلەشسۇن ياكى يۇكسەلىسۇن قارشى چىقسۇن ياكى بويسۇنسۇن ، ئىشەنسۇن ياكى ئىشەنمىسۇن . . . ئۇنىڭغا هېچقانداق ئۆلچەم تۇرغۇزۇپ بېرەلمەيدۇ . . . ئۇ ئىنسانغا گۇناكارغا مۇئامىلە قىلغاندەك مۇئامىلە قىلىدۇ . ئۇ ئۇزىنىڭ غالىپلارچە مۇقەررەرلىكى ئىچىدە ئىنساننى ئۇنتىسىز بويسۇندۇرۇشنى ئويلايدۇ . ياكى ئىنسانغا چۆلدە تېنىرقاپ قالغان هايۋانغا مۇئامىلە قىلغاندەك مۇئامىلە قىلىدۇ . گويا ئۇ هەيدىلىدۇ ، يولىنى بىلمەيدۇ ۋە بىلىشنىمۇ خالىمايدۇ .

. .

مانا بۇ ئىنساننىڭ هۆرمىتىنى ۋە مەۋجۇدىيىتىنى يوقۇتۇش ، تۇيغۇ ئىدىيە ۋە هەرىكەتنى بەلگىلەيدىغان «قىممەت» نى يوقۇتۇش ، ئەڭ ئاخىرىدا ئىنساننىڭ هەققى ماهىيىتىنى يوقۇتۇشتىن باشقا نەرسە ئەمەس .

ئىنساننىڭ ئاھۇزارىغا قۇلاق سالمايدىغان شەپقەتسىزلەرنىڭ قولىغا ئايلىنىش ــ ئىنسان اللەنىڭ كۆرسەتمىلىرىدىن قېچىپ ئىرىشمەكچى بولغان «ھۆرمەت» ئىدى .

20 ــ ئەسىردىكى بۇ ئىنسانلار نېمىدېگەن پەسكەش ھە !

*　*　*

ئىنسان جاھىلىيەت ئىچىدە بىر كۈنمۇ توختاپ قالمىدى . ئەمەلىيەتتە توختاپمۇ قالالمايتتى . چۈنكى يۈزلىنىش تۈنجى مىنۇتتىن باشلاپ توغرا ئاساس ئۈستىگە قۇرۇلمىغان ئىكەن ،ئىلاھى ھەقىقەتنى تەسەۋۋۇر قىلىشتىكى ئازغۇنلۇق مۇقەررەر ھالدا ئىنساننىڭ پۈتكۈل تەسەۋۋۇرۋە ھەرىكەتتىكى ئازغۇنلۇقنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ .

ھازىرقى زامان ياۋرۇپا جاھىلىيىتىدىكى كىشىلەر كائىناتنى تەسەۋۋۇر قىلىش كائىناتنىڭ ياراتقۇچى بىلەن بولغان مۇناسىۋەتنى تەسەۋۋۇر قىلىش ۋە ئىنسان بىلەن بولغان مۇناسىۋەتنى تەسەۋۋۇر قىلىشتا ناھايىتى چوڭ خاتالىق ئۆتكۈزدى . . . ئۇلار ھەرخىل شەكىلدە ئازدى .

ئۇلار بىر قېتىم اللەنىڭ مۆجىزىلەرنى يارىتىشتىكى قۇدرىتىنى ئىنكار قىلىش ئۈچۈن تەبىئەت قانۇنلىرىنىڭ مۇقەررەرلىكىگە ئىشىنىدۇ . يەنە بىر قېتىم : پۈتكۈل مەۋجۇدات ۋە پۈتكۈل ھاياتلىق ئۆزلۈكىدىن پەيدا بولغان دەيدۇ . ئۇلار بۇ ئارقىلىق كائىنات ۋە ھاياتلىقنى ياراتقان ئىلاھنىڭ مەۋجۇتلىقىنى ئىنكار قىلماقچى بولىدۇ .

يەنە بىر قېتىم : پۈتكۈل شارائىتلار ھاياتلىقنىڭ ئۆسۈپ يېتىلىشى بىلەن ئۆزئارا رېئاكسىيەلەشكەن ، شۇنىڭ بىلەن كائىنات تاسادىپىي مەيدانغا كەلگەن دەيدۇ . ئاخىرىدا تاسادىبىيلىقنى ئىنسانلارنىڭ مەيدانغا كىلىشىگە ئاپىرىپ تاقايدۇ .

بىر قېتىم بۇ كائىنات غايە ــ مەقسەتسىز پەيدا بولغان ، ئىنسانمۇ شۇنىڭ ئىچىدە دەيدۇ .

ئەسلىدە اللەنىڭ ھەقىقىتىنى تەسەۋۋۇرقىلىشتىكى ئازغۇنلۇقتىن كې-

لىپ چىققان خىلمۇخىل ئازغۇنلۇقلار ئىنسانىيەتنىڭ تۇيغۇ ۋە ھەرىكىتىگە ئۆز سايىسىنى تاشلىدى.

* * *

بىز يۇقىرىدا مۇقەررەرلىك ھەققىدە سۆزلەپ ئۆتتۇق.

تەبىئەت قانۇنىيىتى دەپ ئاتالغان بۇ مۇقەررەرلىك ئۆزىدىن باشقا مۇقەررەرلىكلەردىن پەرقلەنمەيدۇ. ئۇنىڭ ھەممىسى مۇشۇ كائىناتتىكى ئاللاھنىڭ ئىرادىسىدىن ئىبارەت تەڭداشسىز ھەقىقەتلەرنىڭ مۇقەررەرلىكىدىن كېلىپ چىققان.

بۇ ئەركىن ئىرادە كونترول قىلىنمايدۇ. ئاللاھنىڭ ئىرادىسىگە قارشى ھەرقانداق ئىرادە پۈتۈنلەي خاتا، ئۆزىنىڭ ئىرادىسىز ئاللاھقا كىم تاڭالايدۇ؟ يارىتقۇچى، بارلىققا كەلتۈرگۈچى، ئۆزى خالاپ ئىش قىلغۇچى ئاللاھنى پاك دەپ مەدھىيىلەيمىز.

جوقۇم بۇ ئازغۇنلۇققا ئاللاھ مۇشۇ كائىنات ئۈچۈن ئەڭ ئاغىرغىچە داۋاملىشىشنى بەلگىلىگەن ئىلاھى «قانۇنىيەت» نىڭ ئۆزگەرمەسلىكى سەۋەب بولىدى.

لېكىن ئىلاھى ئىرادە ئىختىيارى ھالدا بارلىققا كەلتۈرگەن بۇ «ئۆزگەرمەسلىك» ئاللاھنىڭ كائىنات ۋە ئىنسانغا ئاتا قىلغان شەپقىتى ئىدى.

ئاللاھنىڭ ئىرادىسى چەكلىمىگە ئۇچرىمايدۇ. كائىنات ئىشلىرىنى بىر تەرەپ قىلىشتىن ھېچقانداق كۈچ ئاجىز قىلىپ قويالمايدۇ.

ئاللاھ يارىتقۇچى بارلىققا كەلتۈرگۈچى خالىغىنى قىلغۇچى تۇرسا ئۇ قانداقمۇ ئاجىز بولىدۇ؟

ئەركىن ئىرادە كائىناتنىڭ مۇكەممەل قانۇنىيەت بويىچە مېڭىشىنى تەلەپ قىلىدى. بىراق ھازىرقى زامان جاھىلىيىتى ئۇنى ھەقىقىي نامى بىلەن ئاللاھنىڭ قانۇنىيىتى دەپ ئاتاشتىن نەپرەتلىنىپ «تەبىئەتنىڭ قانۇنىيىتى» دەپ ئاتىدى.

لېكىن ئاللاھ بۇ قانۇنىيەتكە قارشى بۇيرۇق يۈرگۈزمەكچى بولغاندا

كىممۇ «ياق! تەبىئەتنىڭ قانۇنىيىتى ئۆزگەرتىشكە رۇخسەت قىلمايدۇ.
» دېيىشكە پېتىنالىدى؟!

شۇ سەۋەبتىن مۇستەھكەم ئاشكارا قانۇنىيەتكە قارشى مۆجىزە يۈز بېرىدۇ. ئۇ مۆجىزە مۇشۇ كائىناتتىكى تەڭداشسىز مۇقەررەرلىك بولغان اللەنىڭ قانۇنىيىتىنىڭ بىر قىسمى بولىدۇ.

مۆجىزىگە ئىشىنىش ئىلىمنىڭ مۇستەھكەم قانۇنىيەت بىلەن مەيدانغا كېلىشى ياكى ئەقىدە سايىدا مەيدانغا كېلىشىنى ۋە ياكى ھەرقانداق مەيداندا تەرەققىي قىلىشىنى توسۇپ قالالمايدۇ. شۇنداق ئىكەن ئەقىدە بىلەن ئىلىم ئوتتۇرىسىدا زىددىيەت شەكىللەنمەيدۇ.

پۈتكۈل ئىلاھى ئىلىم ـ مۇسۇلمانلارنىڭ بىرگەۋدە قۇدرەتلىك ئىكەن-لىكىنى دەلىللەپ بېرىدىغان زور مىراس بولۇپ ئۇنىڭدىن ھازىرقى زامان ياۋروپا ئىلمى گۈللىنىشى مەيدانغا كەلدى. بولۇپمۇ ھازىرقى زاماندىكى ئومۇمىي ئىلىملەرنىڭ ئاساسلىق مەنبىئى بولغان «تەجرىبە ئېقمى» دەل ئاشۇ ئەقىدە سايىسىدا بەلكى مۆجىزىگە ئىشىنىش سايىسىدا مەيدانغا كەل-دى. مۇسۇلمانلارنىڭ قەلبى ۋە ئىدىيىسى مۆجىزىنىڭ ھادىسىلىرىگە ئىشى-نىش بىلەن كائىناتتىكى اللەنىڭ قانۇنىيىتىنىڭ مۇكەممەللىككە ئىشىنىش ئوتتۇرىسىدا زىددىيەتلىشىپ قالمىدى! چۈنكى ھەر ئىككىسى ھەقىقەت، ھەقىقەت ئومۇمىيلىقىنى سىغدۇرالمايدىغان تار ئەقىللەردىن باشقىسىدا بىر ـ بىرى بىلەن زىددىيەتلىشىپ قالمايدۇ.

، ياۋروپالىقلارنىڭ تارچىلىق ئىدىيىسىدىكى ئەڭ چوڭ قىيىنچىلىق شۇكى، ئەگەر قايسى بىر ۋاقىتتا مۆجىزە يۈز بەرسە پۈتكۈل كائىنات تۈزۈمىدىن ساراسىمىگە چۈشۈپ قالىدۇ. چۈنكى ئۇنىڭ ھەممىسى مۇستەھ-كەم قانۇنىيەت بىلەن بىر ـ بىرىگە چەمبەرچەس باغلىنىپ كەتكەن . . ئەگەر شۇنداق بىر ھادىسە يۈز بەرسە مەلۇم بىر مۇقەررەر نەتىجە ئۇنىڭ پېشىگە سۆرىلىپ كېلىدۇ.

ئاشۇ قانۇنىيەتلەرنى ئورۇنلاشتۇرغىنى ئۇنىڭ ياراتقۇچىسى ئەمەسمۇ؟ ياراتقۇچى بىر يۈكسەك غايىنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش ئۈچۈن مەلۇم مەزگىللەر-دە قانۇنىيەتتىن ھالقىغان بىرەر نەتىجىنى مەيدانغا كەلتۈرسە، بۇ قانداقمۇ

ئۇنىڭ ئاجىزلىقى ھېسابلانسۇن؟! بۇ مەقسەت قىلىنغان غايە ئەمەلگە ئې-
شىپ بولغاندىن كېيىن ھەممىسى يەنە بۇرۇنقىدەكلا ئۆزىنىڭ «ئادەتلەن-
گەن» قانۇنىيىتى ئىچىدە مېڭىۋېرىدۇ ئەمەسمۇ؟

پوتكول ئىلىم مۇقەررەر تەبىئىي قانۇنىيەتلەرنى ئۆز ئىچىگە ئالغان
بولسىمۇ بىراق ئۇ پەرەز ۋە ئېھتىماللىقلار بىلەن تولغان.

ئۆزىنىڭ ھاياتىنى ھەممىدىن گۇمانلىنىدىغان ئاتىزىمچىلىق بىلەن
باشلاپ ئىلىمنىڭ قىيىنچىلىقلىرىنى ھەل قىلىش ئۈچۈن اللەنىڭ مەۋجۇت-
لىقىغا بويسۇنۇش كېرەك دېگەن يەكۈن بىلەن ئاخىرلاشتۇرغان ئەنگلىيە-
لىك تەبىئەت ۋە ماتېماتىكا پەنلەر ئالىمى «جېمىس جىنز» مۇنداق دەيدۇ.
«قەدىمقى ئىلىم تەبىئەتنىڭ «بىر يول» دىن باشقا يوللاردا ماڭالمايدىغان-
لىقىنى ئوچۇقتىن ئوچۇق قارار قىلغانىدى. ئۇ يول: زامان باشلانغاندىن
تارتىپ تاكى ئاخىرلاشقانغا قەدەر ئۇنىڭ مېڭىشى ئۈچۈن بۇندىن ئىلگىرى
سىزىپ بېرىلگەن يول ئىدى. تەسىر بىلەن تەسىر كۆرسەتكۈچى ئوتتۇرى-
سىدا ئۈزۈلمەي داۋاملاشقان بىر زەنجىر سىمان مۇناسىۋەت بار. «A» نىڭ
ھالىتى چوقۇم «B» نىڭ ھالىتىنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ» دېگەندىن ئىبا-
رەت قانۇنىيەتتىن چىقىپ كەتكىلى بولمايدۇ.

ئەمما ھازىرقى ئىلىمنىڭ بۈگۈنگىچە ئېيتقانلىرى: «A» نىڭ ھالىتى
چوقۇم «B» ياكى «C» ياكى «D» نىڭ ھالىتىگە تەسىر كۆرسىتىشى،
ياكى ساناپ تۈگىتىپ بولغىلى بولمايدىغان باشقا ھالەتلەرگە تەسىر كۆرسى-
تىشى مۇمكىن دېگەندىن ئىبارەت بولدى. ئۇ ئارانلا «B» ھالەتنىڭ كېلىپ
چىقىشى «C» ھالەتنىڭ كېلىپ چىقىشىغا قارىغاندا تېخىمۇ كۆپرەك ئېھتى-
ماللىقتا ئىگە. «C» ھالەتنىڭ كېلىپ چىقىشى بولسا «D» ھالەتنىڭ
كېلىپ چىقىشىغا قارىغاندا تېخىمۇ كۆپرەك ئېھتىماللىقتا ئىگە دېيەلەيدۇ.
.. شۇنداق قىلىپ «B»، «C»، «D» ھالەتلەرنىڭ بىر - بىرىگە نىسبە-
تەن ئېھتىماللىق دەرىجىسىنى بەلگىلەپ بېرەلەيدۇ. ئەمما ئىشەنچ بىلەن
قايسى بىر ھالەت ئىككىنچى بىر ھالەتنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ دەپ
ئېيتالمايدۇ. چۈنكى دائىم پەيدا بولىدىغىنى يەنىلا ئېھتىماللىق. ئەمما
چوقۇم يۈز بېرىشكە تېگىشلىك بولغىنى تەقدىرگە تاپشۇرۇلغان. ئەگەر

مۇشۇ تەقدىرنىڭ ماھىيىتى بولسا. . . !»

* * *

ئەمما ئۆزلۈكىدىن پەيدا بولۇش ھېكايىسى 19 ـ ئەسىرنىڭ ئاخىرى 20 ـ ئەسىرنىڭ باشلىرىدىكى ھازىرقى زامان جاھىلىيىتىنىڭ غەلىتە ئاز-غۇنلۇقلىرىدىن بىر ئاز ئازغۇنلۇق بولۇپ قالدى.

دارۋىن يەر شارىدىكى تۇنجى ھاياتلىقنىڭ پەيدا بولۇش باسقۇچلىرىنى ئۆلۈكلەر ئارقىلىق جاپالىق تەكشۈرۈش ئېلىپ بېرىۋاتقاندا كۆز ئالدىدىكى بىر دىنىي ئۇيۇشمىنىڭ تەسلىم بولۇشنى خالىمىدى چۈنكى چېر-كاۋلار خەلقنى ئىلاھ نامى بىلەن قىرغىن قىلىۋاتقان، دارۋىن چېركاۋغا قارشى ئىسيان كۆتىرىۋاتقىنى ئۈچۈن ئۇ چېركاۋ ئىلاھىنى ئېتىراپ قىلىش-نى خالىمىدى.

ئۇ «الله يارانقۇچى» دېگەندىن باشقىسىنى تاپقىلى بولمايدىغان گۇمان-سىز ھەقىقەتنى قوبۇل قىلىشنى خالىمىدى.

مانا مۇشۇنىڭدىن جاھىلىيەت ئەپسانىسى، مۇنازىرىگە سالاھىيىتى توشمايدىغان ئۆزلۈكىدىن پەيدا بولۇش ئەپسانىسى مەيدانغا كەلدى.

20 ـ ئەسىر ئالىملىرى بۇ بىمەنە ئەپسانىنىڭ تولىمۇ كۆرۈمسىز ئىكەن-لىكىنى ھېس قىلىپ ئۇنى بىراقلا چۆرۈپ تاشلىدى.

گېرمانىيە پىرانكپورت ئۇنىۋېرسىتېتىنىڭ بىئولوگىيە ۋە فىزىئولو-گىيە پەنلىرى پىرافېسسورى «رەسىل تىشارلىز ئىرنىست» مۇنداق دەيدۇ. «ھاياتلىقنىڭ پەيدا بولۇشنى جانسىز شەيئىلەر دۇنياسى ئارقىلىق چۈشەندۈ-رۈش ئۈچۈن تالاي نەزەرىيىلەر ئوتتۇرىغا قويۇلدى. بەزى تەتقىقاتچىلار ھاياتلىق پىرتوگىن ياكى پىروس ياكى ئۇششاق ئاقسىل ماددىلىرىنىڭ ئۆزئا-را بىرىكىشىدىن ھاسىل بولغان دەپ قارىدى. بۇ نەزەرىيىلەر بىر قىسىم كىشىلەرگە جانلىقلار دۇنياسى بىلەن جانسىزلار دۇنياسى ئوتتۇرىسىنى ئايرىپ تۇرىدىغان كاۋاكنى ئېتىۋەتكەندەك تۇيۇلۇپ قالىدۇ. لېكىن تەسلىم بولۇشقا تېگىشلىك رېئال ئەمەلىيەت شۇكى، جانسىز ماددىدىن جانلىق

ماددىغا ئېرىشىش ئۈچۈن ئېلىپ بېرىلغان تىرىشچانلىقلارنىڭ ھەممىسى نەتىجىدە مەغلۇپ بولۇش ۋە ئوڭۇشسىزلىق ئاقىۋىتىدىن قۇتۇلمىدى. كىمـ-كى مالېكولا ۋە ئۇششاق جىسىملار تاسادىپىي بىرىككەن دېگەنلىككە ئاسا-سەن ئاللاھنىڭ مەۋجۇتلىقىنى ئىنكار قىلسا كۆز ئالدىدىكى دۇنياغا نىسبە-تەن بىۋاستە دەلىل تۇرغۇزالمايدۇ. بۇ دېگەنلىك ھاياتلىق ئاشكارا نەرسە، ئۇنى جانلىق ھۈجەيرىلەردە كۆرگەن سۈرەتتە ساقلاپ قىلىش ۋە ئىدارە قىلىش مۇمكىن دېگەن نەتىجىنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ. ھاياتلىقنىڭ مەنبە-سى ھەققىدىكى بۇ چۈشەندۈرۈشنى قوبۇل قىلىش شەخسنىڭ ئەركىنلىكى. لېكىن شەخس ئاشۇ قاراشنى قوبۇل قىلغاندا ئەقلىگە نىسبەتەن شەيئىلەرنى يارىتىپ، ئۇنى ئىدارە قىلغان اللەنىڭ مەۋجۇتلۇقىغا ئېتقات قىلىشتىنمۇ قىيىن ۋە مۇشەققەتلىك قاراشقا تەسلىم بولغان بولىدۇ.

مېنىڭ قارىشىمچە جانلىق ھۈجەيرىلەردىن ھەربىر ھۈجەيرە بىزگە نىسبەتەن ئۇنى چۈشىنىش تولىمۇ قىيىن بولغان مۇرەككەپلىك دەرىجىسىگە يەتتى. زېمىن يۈزىدىكى مىليونلىغان جانلىق ھۈجەيرىلەر اللەنىڭ قۇدرىتىـ-نى ئەقىل ۋە مەنتىقىگە ئۇيغۇن، دەلىل بىلەن ئىسپاتلايدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن مەن اللەغا چوڭقۇر ئىشىنىمەن».

* * *

ئاشۇ ئالىمنىڭ سۆزىدىن ئۇزۇپ ئېلىنغان يۇقىرىقى ئابزاس تاسادىپىـ-لىق ھېكايىسىنىڭ تولىمۇ بىمەنە ۋە ساختىلىقىنى ناھايىتى روشەن ئېچىپ بېرەلىشى مۇمكىن. شۇنداق بولسىمۇ پىلانىتلارنىڭ ئايلىنىشلىرىدا ئەكس ئەتكەن بۇ ئىنچىكە ئىنتىزامنىڭ پىلانسىز تاسادىپىي پەيدا بولۇشىنىڭ مۇمـ-كىن ئەمەسلىكىنى بىلىش ئۈچۈن ئالىملارنىڭ ئىلىم ۋە تەجرىبىلىرىنى دەلىللىمەي تۇرۇپ پاراسەتلىك كۆز ۋە ئويغاق قەلب بىلەن بىر قېتىم چوڭقۇر نەزەر سېلىشنىڭ ئۆزىلا يېتەرلىك!

ھەممىنى قويۇپ تۇرۇپ ئېيتقاندىمۇ، «تاسادىپىلىق» دېگەن گەپنىڭ ئۆزىلا مەنتىقىگە ئۇيغۇن ئەمەس، چۈنكى «تاسادىپىلىق» نەچچە مىڭ

يىللاردىن بۇيانقى كائىناتنىڭ ئايلىنىشلىرى ۋاقىت جەھەتتىن ئىلگىرى - كېيىن بولمىغان ، ئورۇن جەھەتتىن ئۇيان - بۇيان بولۇپ باقمىغان دەرىجىدىكى بۇ ئىنچىكە ئىنتىزامنى ھەرگىز پەيدا قىلالمايدۇ .

* * *

«تاسادىپىلىق » ئازغۇنلۇقىدىن «كائىنات ۋە ئىنسان غايە مەقسەتسىز بارلىققا كەلگەن » دەيدىغان ئىككىنچى بىر ئازغۇنلۇق پەيدا بولدى .

بۇ ئازغۇنلۇق — اللەدىن مۇناسىۋەتنى ئۈزۈشتىن ئىبارەت ئەڭ چوڭ ئازغۇنلۇق بىلەن زىچ مۇناسىۋەتلىك !

چۈنكى ياراتقۇچى ، بارلىققا كەلتۈرگۈچى ۋە ئۆزى خالاپ قىلغۇچى ئىلاھى قۇدرەت بىلەن چەمبەرچەس باغلانغان ھەرقانداق قەلبنىڭ بۇ قارىغۇلارچە ئازغۇنلۇقنى ئۆز ئېڭىغا سىغدۇرالىشى مۇمكىن ئەمەس .

كائىنات قۇرۇلمىسىدىكى بۇ مۆجىزە خاراكتېرلىك ئىنتىزامنىڭ بىھۇدە بولۇپ قىلىشى مۇمكىنمۇ ؟ . . . ئاشۇ ئىنتىزامنىڭ ئۆزىلا مەقسەت ۋە پىلاننى ئىسپاتلايدۇ . شۇنداقلا پۈتكۈل مەۋجۇدات ئۈچۈن مەلۇم بىر غايىنىڭ بارلىقىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ .

ئىنسان گاھىدا - ئۆزلۈكىدىن بۇ غايىنى بىلىپ كېتەلمەيدۇ . چۈنكى ئىنسانمۇ ئوخشاشلا مۇشۇ كائىناتنىڭ بىر تەركىبى قىسمى . ئۇ بۇلارنى ئومۇمىيۈزلۈك بىلىشكە ياكى ئۇنىڭ مەقسىتىنى بىر پۈتۈن چۈشۈنۈشكە ئاجىزلىق قىلىدۇ . لېكىن ئۇ - مۇشۇخىل ئاجىزلىق ئىچىدىمۇ پاراسەت كۆزىنى ئېچىپ ، ئۇنىڭ نازۇكلىقىنى ئىنسانى ئەقىل بىلىپ بولالمايدىغان نەپىس مۆجىزىنىڭ ئارقا كۆرۈنۈشىدە يۇكسەك بىرغايە مەقسەتنىڭ بارلىقىنى چوقۇم ھېس قىلالىشى كېرەك .

«مەۋجۇدات غايە مەقسەتسىز » دېگەن گۇماننى ئاساسلىق ئورۇندا قويىدىغان بۇ ئازغۇنلۇق ھاياتنى تەسەۋۋۇر قىلىش ، ئۇنىڭ نىشانى ۋە مۇناسىۋىتىنى تەسەۋۋۇر قىلىشتىكى ئازغۇنلۇقنى كەلتۈرۈپ چىقاردى . چۈنكى پىلانلاپ ياراتقۇچىنىڭ پىلان ۋە ھېكمەتتىسىز تاسادىپى پەيدا بولغان ۋە

ئىنسانىڭمۇ تاساددىپىي پەيدا بولۇشنى كەلتۈرۈپ چىقارغان ھاياتلىقنىڭ ھەرگىزمۇ باغلىنىشچانلىقى ۋە نىشانى بولمايدۇ.

دارۋىن مۇنداق دەيدۇ: «ھاياتلىق ئىنساننىڭ يېتىلىشى ۋە تەرەققىي قىلىشنى ئۆز ئىچىگە ئالغان بولسىمۇ، بىراق ئۇ ئۆز تەرەققىياتىدا قارىغۇ تۆگىگە ئوخشاش مەقسەت نىشانسىز ئىلگىرىلەيدۇ».

شۇڭلاشقا بۇ ئازغۇنلۇق ئىنساننىڭ مەۋجۇتلۇق غايىسى ۋە ھاياتلىق نىشانغا بولغان تەسەۋۋۇرغا ئۆز سايىسىنى تاشلايدۇ.

مانا.بۇ يوقۇلۇش ....

مانا.بۇ چەكلىك دائىرىدە توختاپ قالمايدىغان چەكسىز ئازاب ئوقۇبەت.

مانا بۇ پۇشايمەن ھەسرەت ... ياكى تىنىمسىز مەغلۇبىيەت. مانا بۇ يۈكسەك كۆچىنىڭ قوللىشىنى ياكى شەپقەتلىك پەرۋەردىگارنىڭ يار — يۆلەك بولۇشىنى كۈتكىلى بولمايدىغان ئۈمۈتسىز تىرىكچىلىش ... ۋەھشىلەرچە كۆرەش ... بەلكى ساراڭلارچە كۆرەش ....

بىز كېلەركى بۆلۈمدە مۇشۇ ھالاكەتلىك تەسەۋۋۇردا ئىنسانلارنىڭ — مەيلى ئۇلار شەخس، كوللىكتىپ، ئەر — ئايال مىللەت ۋە دۆلەت بولسۇن — روھى دۇنياسىدا ۋە ئەمەلىي ھەرىكىتىدە قالدۇرۇپ كەتكەن بۇزۇق تەسەۋۋۇر ھەققىدە سۆزلەيمىز. لېكىن بۇ يەردە پەقەت تەسەۋۋۇردىكى بۇزۇقچىلىق ھەققىدىلا توختىلىپ ئۆتىمىز.

ئىنسان اللەدىن ئايرىلغان، ئىنسان بىلەن يارانقۇچى ئوتتۇرىسىدىكى ئالاقە ئۈزۈلگەن چاغدا ئىنسان يەر شارىغا كۆرسەتمىسىز ھالدا سۈرگۈن قىلىنغان بولىدۇ.

سۈرگۈن قىلىنغان بۇ مەخلۇق ئۆزىنىڭ مەۋجۇت بولۇشىدىكى غايىسىنى، اللەنىڭ نەزەرىدىكى بۈيۈك ئورنۇنى ۋە مۇشۇ كائىناتتىكى گەۋدىلىك رولىنى پەقەت بىلەلمىدى. ئۇ يارانقۇچىغا قارشى پو ئېتىپ ئۆزىنى مۇشۇ كائىناتنىڭ خوجىسى ۋە ئۇنىڭ ئىشلىرىنى پىلانلىغۇچى دەۋاتىدۇ.

ئەمەلىيەتتە ئۇ ئالىقاچان تېتىلىپ كەتكەن بۇ قۇرۇق گەپنى يارانقۇچىغا قارشى پوچىلىق بىلەنلا ئېتىۋاتىدۇ. ئەمما ئۇ ئۆز خىيالىدىمۇ —

اللەنىڭ باشقۇرۇش ۋە يولىيورۇقلىرىدىن چىقىپ كېتەلمەيدۇ. ئاخىرى ئۇ شەيتانلارغا ئۇچرىشىدۇ. ئويدۇرما ئىلاھلار (مۇقەررەللىك ئىلاھى) غا ئۇچرىشىدۇ. ئىلاھلار ئۇنى پاتقاقلاردا بۇلغاپ ھەيۋىسىنى سۇندۇرۇپ، نام ــ نىشانىنى ئۆچۈرۈپ، خار، پەسكەش تەسلىمچىگە ئايلاندۇرۇۋېتىدۇ.

ئۇ ئۆزىنىڭ ماھىيىتى ۋە مەۋجۇت بولۇشتىكى غايىسىنى بىلەلمىدى. دارۋىنىنىڭ قارىشىچە ئىنسان باشقا ھايۋانلارغا ئوخشاشلا ھايۋان. شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇنىڭ نىشانى، ھاياتىنىڭ مەنىسى ۋە ئالىي ئىنسانى ئۆلگىلەر ھەققىدىكى قاراشلىرى باشقا كائىناتقا نىسبەتەن ئومىلگۈچى قۇرۇت ياكى زەھەرلىك باكتېرىيە دىنمۇ ئۈستۈنرەك قىممەتكە ئىگە ئەمەس. باشقىلىرى بولسا تەدىجىي تەرەققىياتنىڭ مۇۋەپپەقىيىتىنىڭ بىردىنبىر ئۆلچىمى

شۇ سەۋەبتىن پوتكول جانلىق كائىنات باراۋەر قىممەتكە ئىگە. تەرەققىيات ئىدىيىسى ئىنساننىڭ ئىدىيىسىدىن باشقا نەرسە ئەمەس، شۇڭا بوگۇنكى ۋاقىتتا ئىنسان مەخلۇقاتلارنىڭ خوجىسى دېگەنگە تەسلىم بولۇش كېرەك. لېكىن ئۇ ئىنسان بەزىدە چوڭمولە ياكى چاشقاننىڭ ئورنىغا چۈشۈپ قالىدۇ...»!![1].

ئىنسان ئۆزىنى ۋە ئۆزىنىڭ مەۋجۇت بولۇش غايىسىنى تەسەۋۋۇر قىلىشتىكى ھايۋانى تەسەۋۋۇر ئىچىدە قارىغۇلارچە مىڭىپ نەتىجىدە چوڭمولە ۋە چاشقاننىڭ دەرىجىسىگە چۈشۈپ قالدى.

شۇندىن كېيىن ھاياتلىقنىڭ يەر شارىدىكى بۇ چەكلىك مەزگىل بىلەن ئاخىرلىشىشىنىڭ مۇمكىن ئەمەسلىكىنى بىلەلمىدى.

ھاياتلىق سۈرىتى مۇشۇ چەك ئاخىرلاشقان چاغدا ئۇ ھەرگىزمۇ مۇكەممەللەشكەن بولمايدۇ... تىركىشىش، زىددىيەت، ۋە سان ــ ساناقسىز زالىملار بىلەن تولغان بۇ ھاياتنىڭ بېشى ۋە ئايىغى، باشلىنىشى ۋە ئاخىرلىششى پەقەت مۇشۇ بولىدىغان بولسا، ئۇنداقتا بۇ ئەھمىيەتسىز ۋە مەنىسىز

---

① «ھازىرقى دۇنيادىكى ئىنسان» جولىيان ھەكسىلى ئەرەبچە تەرجىمىسى 2 ــ بەت

ھاياتتا قانداقمۇ ھەق ـ ناھەقنى ئايرىپ چىققىلى بولىدۇ . ؟ . . . ! بۇنداق ھاياتنى ئىلاھ ئەمەس بەلكى تەپەككۇر ئىقتىدارىغا ئىگە ئىنسانمۇ «مەن ياراتتىم» دېيىشتىن نومۇس قىلمامدۇ ؟ ! ! . . .

ئىنسانلارنىڭ قەلبى اللەدىن ئۇزۇلگەن چاغدا ، ئۇلار ھاياتلىق سۈرتىـ ـنى ، بۇ سۈرەت مۇكەممەلىشىشتىن بۇرۇنلا كېسىپ تاشلىدى .

ئۇلار ئۆزلىرى ياشاۋاتقان مۇتىبىزىم دۇنيادىكى چەكلىك ، كىچىك بىر تەرەپكە قارىغان چاغدا ناھايىتى ئېنىقكى سۈرەت ئۇلارغا مەنىسى ۋە ئوقۇمى يوق قاپقارا زۇلمەتلىك بولۇپ كۆرۈندى . . . شۇنىڭ بىلەن ئۇلار دەرھال : «پۈتكۈل ھايات ساختا ، ئويدۇرما ، قالايمىقان ۋە چۇۋالچاق دەپ جار سالدى» ئارقىدىنلا ۋەھشىيلەرچە مەنپەت تالىشىش كۆرىشىگە ئۆزىنى ئاتـ ـتى . چۈنكى بۇ ئۇلار ئۈچۈن ئەڭ ئاخىرقى پۇرسەت ئىدى . كىمكى بۇ پۇرسەتنى چىڭ تۇتمىسا ئىككىنچىلەپ ئۇنداق پۇرسەتكە مەڭگۈ ئېرىشەلـ ـمەيتتى ! . . .

ئۇلار دەلدۈشلەرچە يۈگۈرمەكتە ! . . . نىشانسىز ، مەقسەتسىز ۋە پاـ كىتسىز ھالدا يېقىلىپ قوپۇپ چېلىشماقتا ! بۇ ساراڭلارچە دۈشمەنلىكتە نەتىجىلىق نە بەخت نەخۇشالىقنى ئۇلاپ تاپالمايۋاتىدۇ !

* * *

ئەسلىدە اللەدىن بىر پۈتۈن ئايرىلىش ئازغۇنلىقىدىن كېلىپ چىققان بۇ كەڭ دائىرىلىك گۇمراھلىق ھازىرقى زامان جاھىلىيىتىنىڭ ئىنسانىيەتـ ـنىڭ روھىينى ، ئىنسان بىلەن ـ شەخس ، كوللېكتىپ ، ئەر ـ ئايال مىللەت ۋە دۆلەت بىلەن بولغان مۇناسىۋىتىنى تەسەۋۋۇر قىلىشتىكى ئازـ غۇنلۇقتۇر .

دارۋىن دۇنياغا كېلىپ ، ئىنساننىڭ ھايۋان ئىكەنلىكىنى «ئىلىمـ ـلىك» بىلەن مۇئەييەنلەشتۈرۈشتىن بۇرۇن ، گەرچە ئىنسان زالالەت ۋە جاھالەت ئىچىدە ياشاۋاتقان بولسىمۇ ، يەنىلا ئۆزىنى ئىنسان دەپ ئويلايتتى .

ئىنسان تۇغۇلغاندىن بىرى اللە مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنى پەيغەمبەر

قىلىپ ئەۋەتكەنگە قەدەر ئىنسانىيەتكە ئەۋەتكەن بارلىق پەيغەمبەرلەر ئىنسانىڭ ئىنسانىيلىقىنى تەكىتلەپ كەلدى . ئىنسانىنى ئۇنىڭ ئىقتىداردىكى ئەڭ يۇكسەك پەللىگە كۆتۈرۈش ئۇچۇن كۆرەش قىلدى . ئۇلار بۇ ئىنسانى «مەجبۇرىيەت» نى تەكىتلەپ ، ئۇنىڭ يولىنى نۇرلاندۇردى . ئۇ ئارقىلىق ئىنسانلارنى اللەنىڭ يولىغا يېتەكلەش ، ئۇلارنى يۇكسەلدۇرۇش ۋە پاكلاش مەقسىتىنى ئەمەلگە ئاشۇرماقچى بولدى . شۇنداق بولغاندا ئىنسانىيەت تەڭداشسىز نەتىجىلەرنى يارىتالايدۇ .

لېكىن ئىلىم «ئەلچىسى» 19 ـ ئەسىردە ئىنسانىنىڭ ھايۋانىيلىقىنى تەكىتلەپ كەلدى !

ئۇ ئەلچى مەيلى پاك ياكى ناپاك بولسۇن ئۇ شەيتانىنىڭ «ئەلچىسى» بولدى .

دارۋىن يېتەكلىگەن ساختا ئىلىم ھازىرقى زامان جاھىلىيىتىدە ئىنسانىيەتكە نەچچە مىڭ يىللاردىن بېرى ئىنسان ۋە جىنىنىڭ شەيتانلىرى قىلالمىغان زىيانكەشلىكلەرنى قىلدى .

ھايۋان ! . . سىز ھايۋاندىن نېمىلەرنى كۈتىسىز ؟

دارۋىنىزمنىڭ زەھەرلىك بېشارەتلىرى غەرب ئىدىيىسىنىڭ ئىجتىمائىيەت ، ئىقتىساد ، سىياسەت ، پسىخولوگىيە ، ئەخلاق ۋە سەنئەت قاتارلىق ھەممە ساھەلىرىگە چوڭقۇر سىڭىپ كەتتى . ئۇ سەتلەشتۈرمىگەن ھېچبىر ساھەنى قالدۇرمىدى .

ئەگەر ئىنسان ئۆز ئېڭىدا ئۆزىنى ھايۋان دەپ ئويلايدىكەن ئۇنداقتا ئۇنىڭ مۇقەررەر نەتىجىسى چوقۇم چىقىش كېرەك ! بۇ ئازغۇن جاھىلىيەت تەسەۋۋۇرنىڭ مۇقەررەر نەتىجىسى شۇكى ئۇ ئىنسانىنىڭ چۈشەنچە ، ئەخلاق ، ھېس ـ تۇيغۇ ۋە مۇناسىۋىتىنى پەسلەشتۈرۈپ ، ئەڭ ئاخىرىدا ئىنسانىنىڭ ھايۋانى چۈشەندۈرۈشنىڭ كۆرسەتمىسى بىلەن ئۇنى ئۆز ئىدىيىسىدىكى ھايۋان دەرىجىسىگە چۈشۈرۈپ قويىدۇ .

دارۋىن ئىنسان ھايۋانىنىڭ تۈزۈلۈشىگە كىچىككىنە ئوخشايدىغان ئاناتومىيلىك تۈزۈلۈشىدىن ئازغىنىپ چوڭقۇرراق ئويلانماستىنلا ئىنسانىنىڭ ھايۋانىيلىقىنى تەكىتلەشكە ئالدىراپ كەتتى .

دارۋىندىن كېيىن مەيدانغا كېلىپ تەدرىجىي تەرەققىياتقا ئىشىنىدىغان يېڭى دارۋىنىزم New Darwinisim دارۋىن نەزەرىيىسىنى تەنقىد قىلدى. جولىيان ھەكسىلى قاتارلىق ئاتىزمچى ئالىملار دىنسىزلىق چوقانلىرى بىلەن داۋىننىڭ بىر قىسىم قاراشلىرىنىڭ خاتالىقىنى ئوتتۇرىغا قويۇپ ئىنساننىڭ ھايۋانىيلىقىنى ئەمەس، بەلكى ئىنساننىڭ تەڭداشسىزلىقىنى تەكىتلىدى.

«دارۋىن نەزەرىيىسىدىن كېيىن ئىسان ئۆزىنىڭ ھايۋان ئىكەنلىكىنى ئېتىراپ قىلىشتىن قاچالمايدىغان بولۇپ قالدى. بىراق ئۇ ئۆزىنى كۆپلىگەن تەرەپلەردە تەڭدىشى يوق غەلىتە ھايۋان ھېسابلايتتى... ئىنساننىڭ بىئولوگىيىلىك تەرەپتىكى تەڭداشسىزلىقى ھەققىدە ئانچە تولۇق بولمىغان تەھلىل ھىلىغىچە داۋاملاشماقتا!»[1]

چۈنكى ئىنسان بىئولوگىيىلىك قۇرۇلمىدا تەڭداشسىزدۇر. شۇڭلاشقا دارۋىن ئىنساننى ھايۋانغا پۈتۈنلەي ئوخشايدۇ دەپ قارىغان. ھەمدە ئىنساننىڭ ھايۋانىيلىقىنى شۇ قاراشقا ئاساسلىنىپ چۈشەندۈرگەن.

جولىيان ھەكسىلى بۇ بىئولوگىيىلىك تەڭداشسىزلىقنىڭ بىر نەچچە تەرىپىنى تەپسىلى بايان قىلىپ مۇنداق دەيدۇ. «پۈتكۈل جانلىقلار ئىچىدە ئىنساننىڭ ھەرىكەتچان ئەزالىرى مېڭىگە ئىككى خىل نىرىپ بىلەن چېتىلىدۇ. بىرىنچىسى: تارايغۇچى ئەزالارنى تۇتاشتۇرغۇچى نىرىپ، ئىككىنچى: كەڭەيگۈچى ئەزالارنى تۇتاشتۇرغۇچى نىرىپ، ھايۋاننىڭ مېڭىسى بىرلا ۋاقىتتا پەقەت بىرلا ھەرىكەتكە يەنى تارايغۇچى ئەزالارنىڭ ھەرىكىتىگە ياكى كەڭەيگۈچى ئەزالارنىڭ ھەرىكىتىگە قوماندانلىق قىلىدۇ مەسىلەن: ئىت بىرلا ۋاقىتتا يۈگرەيدۇ ياكى قاۋايدۇ. ئەمما بىرلا ۋاقىت ھەم قاۋاپ ھەم يۈگرىيەلمەيدۇ. لېكىن مۇشۇ مەخلۇقلار ئىچىدە پەقەت ئىنسانلا بىرلا ۋاقىتتا بىر ـ بىرىگە قارشى پائالىيەتلەرنى ئېلىپ بارالايدۇ. چۈنكى ئۇنىڭ مېڭىسى بىر ـ بىرىگە زىت ھەرىكەتلەرنى رەتلىك ئورۇنلاشتۇرالايدۇ.

---

① چولىيان ھەكسىلى ـ ھازىرقى دۇنيادىكى ئىنسان ـ ئەرەبچە تەرجىمىسى 3 ـ بەت

ھەكسلى ئىنساننىڭ بىئولوگىيىلىك خۇسۇسىيەتلىرى ھەققىدە سۆز-لەپ مۇنداق دەيدۇ: «ئىنساننىڭ بىردىنبىر ئالىي، تەڭداشسىز ئۇپئوچۇق خۇسۇسىيەتلىرىدىن بىرى: پىكىر قىلىش ۋە تەسۋىرلەش ئىقتىدارى. ئەگەر سىز بۇنى باشقىچە قىلىپ ئىپادىلىمەكچى بولسىڭىز «روشەن سۆزلەش ئىقتىدارى دېسىڭىزمۇ بولىدۇ».

ئىنساندىكى بۇ ئاساسىي خۇسۇسىيەتلەرنىڭ كۆپلىگەن نەتىجىلىرى بولۇپ، ئۇنىڭ ئەڭ مۇھىم ئىلىقى كۇنسېرى تەرەققىي قىلىۋاتقان ئۆرۈپ ئادەتلەر . . . . . .

كۇنسېرى ئىشىۋاتقان ئەنئەنىلەرنىڭ ئەڭ مۇھىم نەتىجىسى ياكى ھە-قىقىي مۇھىم كۆرۈنىشلىرى ئىنساننىڭ ئۆز تەۋەلىكىدىكى سان ۋە ئۇسۇلد-نى ياخشىلاش پائالىيىتى.

شۇبھىسىزكى، ئەنئەنە ۋە سان مۇشۇ جانلىق كائىنات ئارىسىدىكى خوجايىنلىق مەركىزىنى ئىنسانغا تەييارلىغان ئاساسلىق خۇسۇسىيەتلەدۇ-رۇ.

بۇگۇنكى ۋاقىتتىكى بۇ بىئولوگىيىلىك رەھبەرلىك خۇسۇسىيەت ئىن-ساننىڭ تەڭداشسىز خۇسۇسىيەتلىرىدىن باشقا بىر خۇسۇسىيەتتۇر. ئىسنان يالغۇز كۆپىيىپلا قالماستىن بەلكى تەرەققىيىي قىلدى. نوپۇسى ئاشتى ۋە ھايات يوللىرى خىلمۇخىللاشتى.

«ھاياتلىق ئىلمى ئىنساننى ـ باشقا دىنلار ئېتىقاندەك ـ مەخلۇقاتلار-نىڭ خوجايىنى سۈپىتىدە ئىنئام قىلىنغان ئىقتىدارغا مۇۋاپىق ئورۇن بېرىدۇ.»

سۆز، ئەنئەنە ۋە سان ئىنساننىڭ باشقا مەخلۇقلار ئارىسىدا نۇرغۇن خۇسۇسىيەتلەرنى كەلتۈرۈپ چىقاردى. بۇ خۇسۇسىيەتلەرنىڭ كۆپۈنچىسى تونۇشلۇق شۇنىڭ ئۈچۈن مەن كۆپلىگەن ناتونۇش خۇسۇسىيەتلەر ھەققىدە-كى سۆزۈمنى ئاخىرلاشتۇرماي تۇرۇپ، ئۇنىڭغا ئېتىراز بىلدۈرمەيمەن. چۈنكى ئىنسانىيەت ساپ بىئولوگىيىلىك سۈپەتلەردە تەڭداشسىزدۇر. بۇ سۈپەتلەر مەيلى جانلىقلار ئىلمىنىڭ نۇقتىئىنەزەرىدە بولسۇن يېتەرلىك كۆڭۈل بۆلۈشكە ئېرىشەلمىدى.

ئاخىرقى سۆزۈم شۇكى: ئىنسان تەرەققىي قىلىش يولىدا يۈكسەلگۈچى جانلىقلار ئىچىدە تەڭداشسىزدۇر.»[1]

يېڭى دارۋىنىزىم ئىنساننىڭ تەڭداشسىزلىقىنى ئېلان قىلدى. بىراق ئاتىزىمچىلىق مەيدانىدا تۇرۇپ، پو ئاتىدىغان ھەكسىلى دىنسىز ئاتىزىمچى بولغانلىقى ئۈچۈن ئىنساننىڭ تەڭداشسىزلىقىنى ئاللاغا ئىشىنىش تەرەپتىن ئەمەس، بەلكى ئىلمىي تەجرىبىسى، ئەمەلىي ۋە ھېسسى (سىزىم) كۆرۈنىشلەر تەرەپتىن ئەتىق قىلدى.

لېكىن دارۋىن ئالدىراپ پاكىتسىز ھالدا ئىنساننىڭ ھايۋانىيلىقىنى ئېلان قىلدى. چۈنكى ئۇنىڭ يېتەرسىز بىلىمى ئۇنىڭغا ئىنساننىڭ ھايۋانى ئىزاھاتىنى كۆرسىتىپ بەردى. مۇبادا ئۇ ھازىرقى يېڭى دارۋىنىزىم ئايدىڭلاشتۇرغاندەك، ئىشلارنى ئايدىڭلاشتۇرالىغان بولسا، ئىنساننىڭ ئىنسانىيلىقىنى ئەلۋەتتە ئېلان قىلاتتى.

ئىنساننىڭ ھايۋانى ئىزاھاتى ئېغىزدىن چىقىپ كەتتى... بۇ شەيتانى ئىزنىتقۇ پىكىر ۋە تەسەۋۋۇر ئارىلىقلىرىنى بىر - بىرلەپ ئاقتۇرۇپ تارىختىكى ھەرقانداق جاھىلىيەت پەيدا قىلالمىغان ئەڭ زور بۇزۇقچىلىقلارنى كەلتۈرۈپ چىقاردى.

ئۇ ئىنسانلار ھاياتىنى ئۆزگەرتىپ ھايۋاندىن خار ۋە ئازغۇنراق شەخسىيەتچىگە ئايلاندۇرىۋەتتى.

تارىخنىڭ ماددى ئىزاھاتى...

ھەركەتنىڭ جىنسىي ئىزاھاتى....

تۇيغۇنىڭ جىسمانىي ئىزاھاتى....

ئىزاھاتلارنىڭ ھەممىسى ئىنساننىڭ «ئىنسانى» ئىزاھاتىدىن باشقا نەرسە ئەمەس.

تارىخنى ماددىي نۇقتىسىدا تۇرۇپ ئىزاھلىغۇچىلارنىڭ باش قەھرىمانى ماركس! ئۇ پۈتكۈل ئىنسانىي ھاياتنى ئىنساننىڭ ھايۋانى تەرەپلىرىدىن

---

[1] جولىيان ھەكسىلى - ھازىرقى دۇنيادىكى ئىنسان - ئەرەبچە تەرجىمىسى

ئىزاھلايدۇ : ئىنسانىيەت تارىخى يېمەكلىك ئىزدەش تارىخى يەنى ئىنساننىڭ جىسمانىي ئېھتىياجى ئىنسان ھاياتىنى كونترول قىلىش تارىخى.

ماددىي ئىشلەپچىقىرىش كىشىلەرنىڭ مەۋجۇتلۇقىنى ۋە ھېس - تۇيغۇلىرىنى مۇئەييەنلەشتۈرىدۇ. يەنى مەنىۋى قىممەتلەر ماھىيىتى يوق، يوقۇلىدىغان ئەرزىمەس نەرسە.

بىردىنبىر قىممەتكە ئىگە بولغىنى — ئىنسان ۋە ھاياتىنىڭ ماددى مەۋجۇدىيىتىدۇر.

ئۇنىڭدىن باشقا بۇ ئىزاھات دارۋىنىزىمدىن تەدرىجىي تەرەققىيات ئىدىيىسىنى قوبۇل قىلىپ ئۇنى پۈتكۈل قىممەت ۋە ئالاھىدىلىكلەرنى دەپسەندە قىلىدىغان يىرگىنىشلىك نەرسىگە ئايلاندۇرىۋەتتى.

مەنىۋى قىممەتلەر ماددى قىممەتلەرگە نىسبەتەن تۇراقسىز نەرسە بولغانلىقى ئۈچۈن داۋاملىق تەرەققىي قىلىدۇ. بۇ يەردە مەڭگۈلۈك ھەقىقەت ۋە مەڭگۈلۈك ئادالەتتىن ئېغىز ئاچقىلى بولمايدۇ. بۇ يەردە پەقەت داۋاملىق ئۆزگىرىپ تۇرىدىغان قىممەتلەر بار.

بۈگۈن پەزىلەت سۈپىتىدە ئوتتۇرىغا چىققان نەرسە — ئىقتىسادىي ماددى ۋە مۇئەييەن ئىشلەپچىقىرىش باسقۇچىنىڭ ئىنكاسى بولغانلىقى ئۈچۈن — ئىقتىسادى، ماددى ۋە ئىشلەپچىقىرىش باسقۇچى ئۆزگەرگەن چاغدا رەزىللىك سۈپىتىدە ئاشكارە بولىدۇ. بۇ قۇرۇق پەرەز ئەمەس بەلكى «ھەقىقەت» ! ! !

فېئودالىزم باسقۇچىدا دىندارلىق پەزىلەت ھېسابلىناتتى. سانائەت باسقۇچىدا دىندارلىق پاسسىپلىق، قالاقلىق ۋە مۇتەپەسسلىك ھېسابلىنىدىغان بولدى.

فېئودالىزم جەمئىيىتىدە جىنسىي پاكلىق پەزىلەت ھېسابلىناتتى. «تەرەققىي قىلىۋاتقان» سانائەت جەمئىيىتىدە جىنسىي پاكلىق كۈلكە ۋە مەسخىرىلىك ئىشقا ئايلاندى. چۈنكى ئاياللار ئىقتىسادى جەھەتتە مۇستەقىل بولدى. ئەرلەر ئاياللارنىڭ چىقىمىنى ئۈستىگە ئېلىپ ئۇلارغا تۇيغۇ ۋە ھەرىكەتتە پاك بولۇش تەلىپىنى قويالمايدىغان بولۇپ قالدى.

ئەرلەر ئۆز مەسئۇلىيىتىنى ئادا قىلىشتىن پۈتۈنلەي ۋازكەچتى. تۇيغۇ

ۋە ھەرىكەتتە ئەرلەرنىڭ پاك بولۇشىنىڭ زۆرۈرىيىتى قالمىدى .

چۈنكى يېڭى ئىلاھ — مەيلى غەرپتىكى كاپىتالىزم بولسۇن ياكى شەرقتىكى دۆلەتلەر بولسۇن- كىشىلەرنىڭ پاك ياكى ناپاك بولۇشىنى تەشەببۇس قىلماستىن ، بەلكى ئەركىنلىكنى تەلەپ قىلىدۇ .

تارىخى ماتېرىيالىزم ـ ئىنساننىڭ ماددىۋى تەرىپىنىلا ئاساس قىلىدۇ ، ئۇنىڭ «روھى» نى تىلغا ئېلىشتىنمۇ قاچىدۇ . بەلكى ئىزچىل ھالدا بۇ روھىنى مەسخىرە قىلىدۇ . . . چۈنكى ھازىرقى زامان جاھىلىيىتى اللەغا ئىشەنمەيدۇ .

ئىنسان مەۋجۇدىيىتىگە ئاللاھنىڭ روھىدىن كەلگەن ئالىي روھىغا ئىشەنمەيدۇ .

* * *

جىنسىيەتنى قاباھەت ۋە رەزىللىك مەيدانىدا تۇرۇپ ئىزاھلىغۇچىلارنىڭ باش قەھرىمانى فىروئىد !

ئۇ ئىنساننى ھايۋان دەپ تەسۋىرلەش بىلەنلا بولدى قىلماستىن بەلكى ئۇنى ئۆزگەرگەن سەتلەشكەن ھايۋان ، ئۇنىڭ بارلىقى بىرلا كۈچتىن كېلىدۇ ، يەنى جىنسىي كۈچتىن كېلىدۇ دەپ تەسۋىرلەيدۇ .

ھايۋان يېيىش ھوزۇرى بىلەن يەپ ، ئىچىش ھوزۇرى بىلەن ئىچىدۇ . يۈگىرەش لەززىتى بىلەن يۈگىرەپ ، جىنسىي لەززەت بىلەن ھەرىكەت ئېلىپ بارىدۇ .

يىراق فىروئىدنىڭ ئىدىيىسىدىكى ئىنسان ـ ياكى ئۆزگەرگەن سەتلەشكەن ھايۋان ـ جىنسىي لەززەت بىلەن سۈت ئىمىدۇ .

بارماقلىرىنى جىنسىي لەززەت بىلەن شورايدۇ . ئۇ جىنسى لەززەت بىلەن چوڭ كىچىك تەرەت قىلىدۇ . جىنسىي لەززەت بىلەن ئەزالىرىنى ھەرىكەتلەندۈرىدۇ . ئانىسىغا جىنسىي لەززەت بىلەن ئىنتىلىدۇ . . . ئۇ بۇ دائىرىدىلا توختاپ قالمايدۇ . . . بەلكى دىن ، ئەخلاق ۋە ئەنئەنە قاتارلىق مەنىۋى مەۋجۇدىيەتنىڭ ھەممىسى دەل ئاشۇ ئەسەبىي جىنسىي پاتاقتىن

كەلگەن بولىدۇ.

* * *

تۇيغۇلارنى جىسمانىي نۇقتىدا تۇرۇپ ئىزاھلىغۇچىلارنىڭ ئاساسلىق تەرەپدارلىرى، تەجرىبىلەر ① ئۇلار پۇتكول ھاياتنى ھايۋانغا ئوخشاشلا .. جىسىم دائىرىدە چۈشەندۇرىدۇ.

* * *

تۇيغۇ ۋە پىكىرلەر ئېلېكترلىك، بەزىلىك ۋە خىمىيىلىك پائالىيەت-لەر.

جىنسىي بەزلەر جىنسىي تۇيغۇلارنى پەيدا قىلىدۇ.

ئانىلىق بەزلەر ئانىلىق مېھرىنى پەيدا قىلىدۇ.

بۆرەك بەزلىرى باتۇرلۇق ياكى قورقۇنچلۇقلىقنى پەيدا قىلىدۇ.

قالقانسىمان بەزلەر سەپرا ياكى مۆتىدىل ياكى سوغۇق مىجەزنى پەيدا قىلىدۇ.

ھەر دائىم ئالدى بىلەن جىسىم ھەرىكەتكە كېلىدۇ ... شۇنىڭغا ئەگىشىپ تۇيغۇ ۋە پىكىرلەر تۇغرىلىنىدۇ.

ۋىلىيەم جىمىس ئۆزىنىڭ «ھېس - تۇيغۇ نەزەرىيىسى» theoriede lemotion ناملىق كىتابىنىڭ 60 - بېتىدە مۇنداق يازىدۇ! «بىز ئادەتتە ھېس - تۇيغۇلاردىن ئېرىشكەن پىكىرلەر قانداقتۇر بىر نەرسىنى ئەقلى جەھەتتىن بىلىش بولۇپ، ئۇ بىز «تۇيغۇ» دەپ ئاتاۋاتقان ۋىجدانى ھالەتنى كۆرسىتىدۇ. بۇ ئاخىرقى ھېس - تۇيغۇلۇق ھالەتتىن جىسمانىي ئىپادىلەش كېلىپ چىقىدۇ. لېكىن مېنىڭ قارىشىم دەل بۇنىڭ ئەكسىچە، جىسمانىي

---

① تەجرىبىچىلەرنىڭ ئاساسلىق يېتەكچىسى: ۋىلىيەم جىمىس پسىخولوگىيىدىكى تەجرىبىلىك ئىقىمىنىڭ كاتىۋشى

ئۆزگىرىشلەر ھەرگىزمۇ تەسىر كۆرسەتكۈچىنى بىلىشكە بىۋاسىتە قوشۇ-
لۇپ كەلمەيدۇ. مۇشۇ جىسمانىي ئۆزگىرىشلەرنىڭ نەتىجىسىدە بىز ھېس
قىلىنۋاتقان سىزىم دەل ئاشۇ تۇيغۇدۇر!

ئۇنداقتا تەندىن روھ كېلىپ چىقىدۇ... «روھ» ھەرگىزمۇ ئىنسان
مەۋجۇدىيىتىدىكى ئەسلى ماھىيەت بولالمايدۇ»

* * *

مەن بۇندىن ئىلگىرى «ماتېرىيالىزمچىلار بىلەن ئىسلام ئوتتۇرىسىدى-
كى ئىنسان»، «ئەنئەنىچىلەر كۆرىشى»، «ئىنسان روھىيىتى ھەققىدە تەنقى-
قات»، «ئىنسانىيەت ھاياتىدىكى تەرەققىيات ۋە مۇستەھكەملىك» ناملىق
كىتابلىرىمدا مۇشۇ خىل شەكىلدىكى چۈشەندۈرۈشلەرگە كۆپلەپ مۇنازىرە
ئېلان قىلغان ئىدىم. ئەمما بۈگۈن ئىنسان ھاياتىنىڭ بىرلا تەرىپىنى چۈشەن-
دۈرىدىغان ئۇنداق چۈشەندۈرۈشلەرنىڭ ساختا ۋە خاتا ئىكەنلىكىنى ئېچىپ
تاشلاش ئۈچۈن تەپسىلى مۇنازىرە بايان قىلىشىمىزنىڭ زۆرۈرىيىتى يوق.
بىز پەقەت ھەقىقەتنى ئوچۇق كۆرسىتىدىغان بىر بۆلۈك كەسكىن يولىيو-
رۇقلار بىلەن بولدى قىلىمىز:

بۇ چۈشەندۈرۈشلەرنىڭ ھەممىسى ئورتاق بىر جىنايەتنى مەيدانغا كەل-
تۈرمەكچى بولىدۇ... ئۇ ئىنسان مەۋجۇدىيىتىنىڭ بىرلا تەرىپىنى يەنى
ئاشۇ مەۋجۇدىيەتتىكى ئەڭ ئاخىرقى تەرىپىنى چۈشەندۈرىدۇ. بەلكى ئىن-
سانىي ھايۋانچە چۈشەندۈرۈشنىڭ تەسىرىگە ئۇچرىغان تەن ۋە ئۇ تەننىڭ
ئېھتىياج تەرىپى چۈشەندۈرىدۇ. ئىنساننىڭ بىرلا تەرىپىنى چۈشەندۈرىدى-
غان ھەرقانداق نەزەرىيە تۈپتىن خاتا نەزەرىيە. چۈنكى ئۇ ئىنسان مەۋجۇدى-
يىتىنىڭ باشقا تەرەپلىرىگە سەل قارايدۇ. شۇ سەۋەبتىن ئۇ ئىنسان ھەققى-
دە رېئاللىقتا مەۋجۇدىيىتى بولمىغان ساختا كۆرۈنۈش پەيدا قىلىدۇ.

پۈتكۈل ئىنسانلار ھاياتىنى مۇشۇ بىرلا تەرەپنى ئۆز ئىچىگە ئالغان
ئاشۇ ساختا كۆرۈنۈش ئارقىلىق چۈشەندۈرگەندە ئىشلار كۆڭۈلسىز ناچارلى-
شىپ كېتىدۇ.

يەنە كېلىپ ئۇلارنىڭ پۈتكۈل چۈشەندۈرۈشلىرى ئىنسانغا ئۇنىڭ ئىنسانىيلىقىنى بېرىدىغان، ئۇنى ھايۋاندىن پەرقلەندۈرىدىغان ئاساسلىق تەرەپكە سەل قارايدۇ.

خۇلاسە قىلىپ ئېيتقاندا ئۇلارنىڭ بارلىق چۈشەندۈرۈشلىرى روھى تەرەپكە سەل قارايدۇ ياكى ئۇنى ئەمەلدىن قالدۇرىدۇ.

تارىخى ماتېرىيالىزم يېمەكلىك ئىزدەشنى ئىنسان تەپەككۇرىنىڭ ئاساسي يېتەكچىسىگە ئايلاندۇرىدۇ.

ھەرىكەتنىڭ جىنسي ئىزاھاتى جىنسىيەتنى ئىنسانلار ھاياتىنىڭ بىردىنبىر مەقسىتىگە ئايلاندۇرىدۇ.

تۈيغۇلارنىڭ جىسمانىي ئىزاھاتى تەننى روھنىڭ بىردىنبىر مەنبەئىي قىلىپ قويىدۇ. بۇ خىل شەكىلدىكى چۈشەندۈرۈشلەرنىڭ ھەممىسى يەر شارىدىكى ئىنسان مەۋجۇدىيىتىدە ياكى ئۇنىڭ جانلىق ئەمەلىيىتىدە روھ ئۈچۈن ھېچقانداق ئورۇن قالدۇرمايدۇ. ئىنساننى پۈتۈنلەي ھايۋان دائىرىسىدىلا تەسەۋۋۇر قىلىدۇ.

ئاندىن كېيىن ئۇلار چۈشەندۈرمەيدۇ! ئۇنداقتا ئىنساننىڭ رېئاللىقى نېمە ئۈچۈن يەر شارىدىكى باشقا ھايۋاننىڭ رېئاللىقىغا ئوخشىمايدۇ؟

ھايۋان يېمەكلىك ئىزدەيدۇ.

ھايۋان ئوخشاشلا جىنسي ھەرىكەتنى ئورۇنلايدۇ.

ھايۋاننىڭ پائالىيىتى ۋە ھەرىكىتى پۈتۈنلەي ئۇنىڭ جىسمانىي مەۋجۇدىيىتىدىن كېلىدۇ. ئۇنداقتا نېمە ئۈچۈن ھايۋاننىڭ سۈرىتى ئىنساننىڭ سۈرىتىگە ئوخشىمايدۇ؟ نېمە ئۈچۈن ئۇ ئىككىسىنىڭ ھايات يولى بىر بىرىدىن پەرقلىنىدۇ؟

* * *

بۇ چەشەندۈرۈشلەرنىڭ ھەممىسى ئىنسانلارنىڭ رېئال ئەمەلىيىتىگە قارىتا قارىغۇلارچە پوزىتسىيە بىلدۈردىمۇ؟

ياكى نجس شەيتانى روھنىڭ تۈرتكىسى بىلەن ئىنساننى قەستەن

ھايۋان دەپ تەسۋىرلىدىمۇ؟ ! . . .
قانداق بولۇشتىن قەتئىينەزەر بۇ ساختا تەسەۋۋۇر ئىنساننى چۈشەندۈ-رۈپ بېرىش سالاھىيىتىگە ئىگە ئەمەس.
ئۇ ھەقىقەتەن ئىنساننى چۈشەندۈرۈپ بېرەلمەيدۇ: ئىنسان نېمە ئۈ-چۈن ھاياتلىق سەپىرىنى يېمەكلىك ئىزدەش ياكى جۈرە ئىزدەش ياكى تۇرالغۇ ئىزدەش ۋە ياكى كىيىم - كېچەك ئىزدەش دېگەندەك مەلۇم بىرخىل پائالىيەتتىن باشلىشى كېرەك؟ . . . ئۇ قايسى يولدىن مېڭىپ ئىجتىمائىي، ئىقتىسادىي ۋە سىياسىي تۈزۈملەرگە «قىممەت قاراش»، «ئېتىقاد» ۋە «ئىدىيە» لەرگە ئېرىشىدۇ؟ ئۇ نېمە ئۈچۈن ئۆزىنىڭ ھەرىـ-كەتلىرىدىن بىرەر ھەرىكىتنى مۇشۇ ھەرىكەتلەر بىلەن زىچ باغلانغان «قىمـ-مەت قاراش» دىن ئايرىۋېتەلمەيدۇ؟
نېمە ئۈچۈن «ئاشقازانغا» يەپلا بولدى قىلمايدۇ؟
بەلكى پاك ياكى ناپاك بولسۇن - يېمەكلىك ئىزدەش ۋە ئۇنى بىر تەرەپ قىلىشنىڭ مەلۇم تەرتىپىنى ھۆكۈمرانلىق نىزامى، جەمئىيەت نىزا-مى ۋە ئىنسانلارنىڭ بىر - بىرى بىلەن بولغان مۇناسىۋەت نىزامىدىكى مۇقەررەر نەتىجىلەر بىلەن ئورۇنلاشتۇرىدىغان ئىجتىمائىي، ئىقتىسادىي ۋە سىياسىي تۈزۈملەر مەۋجۇت بولىدۇ؟
نېمە ئۈچۈن جىنسىي پائالىيەتكە يالغۇز جىنسىي مەۋجۇدىيىتى بىلەن كىرىشمەيدۇ؟ بەلكى توغرا ياكى خاتا بولسۇن - جىنسىيەت قانۇنىيىتىنى تەرتىپكە سالىدىغان ئۇنىڭ يوللىرىنى بايان قىلىپ بېرىدىغان ۋە ئۇنىڭ مۇقەررەر نەتىجىلىرىنى مەيدانغا كەلتۈرىدىغان ئىجتىمائىي، ئىقتىسادىي ۋە سىياسىي تۈزۈملەر مەۋجۇت بولىدۇ؟
دېمەك . . . ئىنسان قىزىقسۇن ياكى قىزىقمىسۇن ئۇنىڭدىن سادىر بولۇۋاتقان ھەرقانداق پائالىيەت مەيلى توغرا ياكى خاتا بولسۇن تۈزۈم، قىممەت قاراش، ئىدىيە ۋە ئېتىقاد بىلەن ئاخىرلىشىدۇ. لېكىن ئۇ (تۈ-زۈم، ئىدىيە، ئېتىقاد) ھەرقانداق ئەھۋالدا مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ . . . مانا بۇلار ئىنسان مەۋجۇدىيىتىدىكى جىسىم بىلەن روھنىڭ بىرلىشىـ-شىنىڭ مۇقەررەر نەتىجىسى.

بۇخىل بىرلىشىش ئاشۇ چۈشەندۈرگۈچىلەرنىڭ تەسەۋۋۇرىدىكىدەك ئايرىلىش ھەم ئۈزۈلۈشتىن مەڭگۈ يىراق بولىدۇ .

* * *

ئاشۇ چۈشەندۈرۈشلەرنىڭ ھەممىسى ساختا ، يالغان ۋە بىمەنە چۈشەندۈرۈشتۇر . ئۇنىڭ ھەممىسى جاھىلىيەت بولۇپ ، ئۇ اللەنىڭ ھىدايىتىدىن ئۈزۈلگەن ، ھاياتلىقنى قەستەن اللەدىن ئايرىلىپ چۈشەندۈرمەكچى بولۇپ ، مۇشۇنداق زالالەت ۋە جاھالەت ئازگىلىغا يىقىلىپ چۈشكەن ئەڭ چوڭ جاھىلىيەتتىن كېلىپ چىقىدۇ .

شۇنداق بولسىمۇ ، بۇ ھازىرقى زامان جاھىلىيتى ئىنسان روھىنى چۈشۈنۈشتە ئېغىپ كەتكەن بىردىنبىر ئازغۇنلۇق ئەمەس . بۇ ئازغۇنلۇق ھازىرغىچە جىسىم ۋە روھتىن شەكىللەنگەن ئىنساننى بىر ـ بىردىن ئايرىۋېتىشكە قاتتىق مايىل بولۇپ كەلدى . روھ ـ جاھىلىيەت ئۇنىڭدىن قېچىۋاتقان ، ئۇنىڭ ئالامەتلىرىدىن پەم بىلەن ئۆزىنى تارتقان «اللە» بىلەن بىۋاستە مۇناسىۋەتلىك بولغىنى ئۈچۈن ئۇنى بوغۇپ ، يالغۇز ئۇنىڭ جىسمانىي تەرىپىنىلا گەۋدىلەندۈردى . پۈتكۈل ئىنساننى ھاياتىنى ئاجرالغان ، پارچىلانغان سۈرەتتە مۇشۇ بىر تەرەپلىمىلىك بىلەن چۈشەندۈرۈشنىڭ رىئاللىقتا ھېچقانداق ئەمەلىيتى يوق .

لېكىن ئېغىش بۇ دائىرىدىلا توختاپ قالمىدى . . . جاھىلىيەت اللەنىڭ پرىنسىپىدىن ئۈزۈلگەن چاغدا ، ئۆزىنىڭ پۈتكۈل تەسەۋۋۇردىكى «تەڭپۇڭلۇق» سىزىمىنى يوقاتقان بولىدۇ. ئاشۇ سىزىمغا ئىنسانى تۇيغۇ اللەنىڭ پرىنسىپى بىلەن تونۇشقان ، كائىنات ، ھايات ۋە ئىنساننى ئۇنىڭ كۆرسەتمىسى بويىچە چۈشەندۈرگەن چاغدىلا ئاندىن ئېرىشەلەيدۇ . جاھىلىيەت تەڭپۇڭلىقنى يوقاتقانلىقتىن ئىنسان مەۋجۇدىيىتىدىكى شەخسىيەتچىلىك ۋە كوللېكتىۋىزىملىق تەڭ باش كۆتۈرۈپ ، مۇۋازىنەت دەخلى ـ تەرىزگە ئۇچرىدى .

بەزى جاھىلىيەتچىلەر شەخسنىڭ ھەقىقىتىنى گەۋدىلەندۈرسە ، يەنە

بەزىلىرى ئومۇمنىڭ ھەقىقىتىنى ئاساسىي مەركەز قىلدى . ئۇلارنىڭ بەزى-لىرى يەنە بىر تەرەپنى يوقىتىپ ياكى ئۇنىڭ قىممىتىنى ھەسسىلەپ تۆۋەنلىتىۋەتتى . ئەگەر ئىنساننىڭ ھەققىنى شەخسىيەتچىلىك بولىدىغان بولسا ، ئۇنداقتا جەمئىيەت شەخسنىڭ مەۋجۇدىيىتىگە بېسىم پەيدا قىلىشقا ، ئۇنىڭ مەۋجۇدىيىتىنى پاچاقلاپ تاشلاشقا ئورنىتىۋاتقان زالىم كۈچتۇر .

ياكى ئىنساننىڭ ماھىيىتى كوللېكتىۋىزىملىقتۇر . ئۇنداقتا شەخس ئومۇمنى قۇربان قىلىش بەدىلىگە ئۆزىنىڭ زالىم شەخسىيەتچىلىكى بىلەن ھارام نەتىجىلەرنى قولغا كەلتۈرۈش ئۈچۈن ئومۇم دائىرىسىدىن چىقىپ كەتمەكچى بولغان گەردەنكەش ، پوچى نومۇسسىزدۇر .

ھازىرقى زامان جاھىلىيىتىنىڭ تەسەۋۋۇرىدا ھەر ئىككى تەرەپ ھەر-گىزمۇ تەڭپۇڭلۇق ۋە نورماللىق بىلەن بىر - بىرىگە جەم بولمايدۇ .

مۇشۇنداق ئىككى خىل ئازغۇن تەسەۋۋۇردىن سىياسىي ، ئىقتىسادىي ۋە ئىجتىمائىي تۈزۈمدىكى ئازغۇنلۇق كېلىپ چىقىدۇ.

نېمە ئۈچۈن ؟ ! . . .

جاھىلىيەت نېمە ئۈچۈن رېئال ھەقىقەتنى كۆرمەيدۇ ؟ ئىنسان ھەر ئىككى تەرەپتىن تەڭپۇڭلۇق ۋە نورماللىق ئاساسىدا بىرلەشتۈرۈلگەن ، ئۇ مۇستەقىل شەخس ، شۇنداقلا جەمئىيەتنىڭ بىر ئەزاسى ، ئۇ شەخس سۈپى-تىدە ئۆز مۇستەقىللىقىنى ھېس قىلىپ ئۇنى گەۋدىلەندۈرۈشنى ياخشى كۆرىدۇ . ئۇ جەمئىيەتنىڭ بىر ئەزاسى سۈپىتىدە باشقىلار بىلەن ئارىلىشىش-نى ياخشى كۆرىدۇ . ئۇلار بىلەن پاراڭ سۆھبەتلىشىشتىن كۆڭلى ئېچىلىدۇ . كۆپچىلىك ئارا مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇشتىن كۆڭلى ئارام تاپىدۇ.

ئىككى تەرەپ ئوتتۇرىسىدا تىركىشىش ھەقىقەتەن كۆپ يۈز بېرىدۇ . . . بىراق بۇ ئالدى بىلەن سىرتقى رېئاللىقتا ۋە ئىچكى روھىيەتتە ئۇ ئىككىسىنىڭ بىردەك مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدىغانلىقىنى يوققا چىقىرىۋېتەل-مەيدۇ .

ئىككىنچىدىن : ھايات پرىنسىپى تۈزەلگەن چاغدا ئۇ ئىككىسى ئوتتۇ-رىسىدىكى تىركىشىشنىڭ ئەڭ تۆۋەن چەككە چۈشۈپ قىلىش مۇمكىنچىلى-كىنى تۈپتىن ئىنكار قىلالمايدۇ.

* * *

لېكىن جاھىلىيەت ھەقىقى پرىنسىپقا ـ اللەنىڭ پرىنسىپىغا ئاۋاز قوشۇشنى رەت قىلدى.

بۇنىڭدىن تەسەۋۋۇردا ۋە ھەرىكەتتە سانسىز بۇزۇقچىلىقلار كېلىپ چىقتى، لېكىن بىز بۇ بۆلۈمدە پەقەت تەسەۋۋۇر بۇزۇقچىلىقىنى ھەربىر ساھەدىن ئىزدەپ تېپىپ ئۇنى ئىنسانىيەتكە كۆرسىتىپ بېرىشنى مەقسەت قىلىمىز.

جاھىلىيەتنىڭ ئىنسان روھىنى تەسەۋۋۇر قىلىشتىكى ئازغۇنلىقىدىن ـ بۇ ئەسلىدە اللەغا ئىبادەت قىلىشنى رەت قىلىش ئازغۇنلىقىدىن كېلىپ چىققان ـ ئىنسان بىلەن ئىنسان، ئىنسان بىلەن شەخس، كوللېكتىپ، ئەر ـ ئايال، مىللەت ۋە دۆلەت ئوتتۇرىسىدا مەۋجۇت بولۇپ تۇرىۋاتقان ئالاقىنى تەسەۋۋۇر قىلىشتىكى بۇزۇقچىلىقلار كېلىپ چىقتى.

ئەمما شەخس ئۆزى بىلەن ئۇنىڭ روھى دۇنياسىغا نىسبەتەن پەسەيمەيدىغان ۋە پەسەيتىشمۇ مۇمكىن بولمايدىغان تىركىشىشنىڭ يىغىندىسى دەپ تەسەۋۋۇر قىلىندى. بەلكى جاھىلىيەت بۇ تىركىشىشنى ئىلگىرىلەش ۋە تەرەققىي قىلىشنىڭ زېمىنىدىكى ئىجابى ئاكتىپچانلىقنىڭ ئۆلگىلىك ۋاسىتىسى، روھى خاتىرجەملىك ۋە تىنچلىق ئىنسان يىراقلىشىشقا تېگىشلىك سەلبى كېسەل دەپ قاراپ ئۇنى «ئۇلۇغ كۆرەش» كە ئايلاندۇرۇپ قويدى. ئۇلارنىڭ خاتىرلىرىدە: «مۇقەددەس تەۋرىنىش» ھاياتنى ئالغا ئىلگىرىلىتىدۇ. ھەمىشە ئۇلارنى تىنىمسىز ھەرىكەتلەندۇرىدۇ» دەپ يېزىلغان. . . بىراق ئەمەلىيەتتە ئۇ گاڭگراش، تىتىلداش، ساراڭلىق، قان بېسىم، نىرۋا ۋە روھى بۇزۇلۇشنى كەلتۈرۈپ چىقاردى. . . نەتىجىدە دوختۇرخانىلار ئەقلىدىن ئاداشقان روھىي كېسەللەر بىلەن توشۇپ كەتتى. ساراڭلار «مەدەنىيەت كېسەللىكى» گە گىرىپتار بولغۇچىلار دەپ قارالدى. بۇزۇلۇش بولسا «مەدەنىيەت» نىڭ بەلگىسى بولۇپ قالدى.

ياق! ئۇ بەربىر جاھىلىيەت. ئالغا ئىنتىلدۇرگۈچى جانلىق ئاكتىپ-

چانلىق روھى بىلەن تەۋرىنىش تۈپتىن بىر ـ بىرىگە ئوخشىمايدۇ .

ئىسلامنىڭ دەسلەپكى مەزگىلدىكى تۇنجى ئەۋلاد مۇسۇلمانلار تارىخ تونۇغان ئىنسانىيەت جەمئىيىتىدىكى ئەڭ ئاكتىپ جامائەت ئىدى .

يېرىم ئەسىرگە يەتمىگەن ۋاقىت ئىچىدىكى ئوكيانلار ھالقىپ زېمىننى قاپلىغان ئازادلىق ھەرىكىتى . . . يۈكسەك ئىلمى ھەرىكەت . . . ئىجتىمائىي ، ئىقتىسادىي ۋە سىياسىي تۈزۈم ، قۇرئاننى تەپسىرلاش ۋە ئۇنى كوللېكتىپنىڭ رېئاللىقىغا «تەدبىقلاش» تىكى ئىدىيىۋى ئىقىملار . . . چوڭقۇر يىلتىز تارتىش ، ھەرىكەت ۋە ئاكتىپچانلىق بىلەن گۈللەنگەن خىلمۇخىل فىقھى (قانۇن) مەكتەپلىرىنىڭ مەيدانغا كېلىشى . . . قاتارلىقلارنىڭ ھەممىسى كىشىنىڭ ئىشەنگۈسى كەلمەيدىغان دەرىجىدىكى قىسقىغىنا بىر مەزگىل ئىچىدە تولۇقلانغانىدى . بۇ ھەرىكەتنىڭ ئىجراچىلىرى جانلىق ھەرىكەتچان ئادەملەر ئىدى . لېكىن ئۇلارنىڭ روھى دۇنياسى تىنچ ۋە خاتىرجەم ئىدى . چۈنكى ئۇلار ئۆزىنىڭ پۈتكۈل ھەرىكىتى ۋە ئاكتىپچانلىقىدا اللەغا يۈزلىنەتتى . ئۇلارنىڭ قەلبى اللەنى ئەسلەش بىلەن ئارام تاپاتتى .

ئەمما شەخسنىڭ ئۆزى بىلەن جەمئىيەت ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەتنى مەڭگۈلۈك تىركىشىش تىنچلانمايدىغان ۋە تىنچلىنىشى مۇمكىن بولمايدىغان قىرغىن قىلىش دەپ تەسۋىرلەندى مانا بۇنىڭغا ئاساسەن ھايات ۋە ئىنساننىڭ بىر مۇنچە «ئىزاھاتلىرى» مەيدانغا كەلدى . بۇلارنىڭ ئىچىدە جاھىلىيەتلىكى ئەڭ چوڭ ۋە گەۋدىلىك بولغىنى تارىخى ماترىيالىزىمچە ئىزاھات بولۇپ ، تىركىشىشنى ئايرىلغىلى ۋە ئۇنىڭ تەسىرلىرىدىن قۇتۇلغىلى بولمايدىغان مۇقەررەرلىك قىلىپ قويىدى . ئۇ ھەرگىزمۇ پەرۋەدىگارنىڭ ھۆرمەت ۋە شەرىپىگە سازاۋەر بولغان ئىنسانىيەت دۇنياسىدىكى قانۇنىيەت بويىچە ئېلىپ بېرىلىدىغان ھەق بىلەن ناھەق ئوتتۇرىسىدىكى تىركىشىش ئەمەس .

توغرا ، جاھىلىيەت «ھەق ـ ناھەق» نى بىلمەيدۇ . ئۇ ھەقىقەت ۋە مەڭگۈلۈك ئادالەتنى قاتتىق مەسخىرە قىلىدۇ . ئۇلارنىڭ قارىشىچە تىركىشىش دائىم بىر سىنىپنىڭ مەنپەئىتى بىلەن يەنە بىر سىنىپنىڭ مەنپەئەتى

ئوتتۇرىسىدا بولىدۇ. ئەخلاقى ئۆلچەم بىلەن ئۆلچەنمەيدۇ. ئۇنىڭغا ھەق ـ ناھەق دەپمۇ ئېيتىلمايدۇ. بۇ سىنىپ ياكى بۇ گۇرۇھ ۋە ياكى بۇ شەخس ھەقىقەتنى دەپسەندە قىلىپ اللە ئىنسانلارغا بەلگىلەپ بەرگەن چەك ـ چېگرادىن ھالقىپ كەتكەنلىكى ئۈچۈن ئۇنى زورانلىق قىلدى دېگىلى بولمايدۇ. ئېنىقكى ھەربىر سىنىپنىڭ مەنپەئەتى ئۆزى ئۈچۈن ھەقىقەت. بۇ مۇقەررەر تىركىشىش يەنە بىر مۇقەررەرلىكنى پەيدا قىلىدىغان مەنپەئەت زىددىيىتىدىن كېلىپ چىقىدۇ. بۇ مۇقەررەرلىك ئىنسانىيەت، ھەقىقەت ۋە مەڭگۈلۈك ئادالەت ئۈچۈن ئەمەس، بەلكى شەخسى مەنپەئەت ئۈچۈن تۈزۈلگەن تۈزۈمنى ئەمەلدىن قالدۇرىدۇ. لېكىن بۇ ئاخىرقى ھېسابتا يېڭى ئىقتىسادى قۇرۇلۇش گەۋدىلەندۈرگەن سىنىپقا تەۋە بولىدۇ.

توغرا، مۇشۇلارنىڭ ھەممىسى ئەمەلىيەتتە ... جاھىلىيەتتە يۈز بېرىۋاتىدۇ ... مەنپەئەتلەر ئارا تىركىشىش بولىۋاتىدۇ. بىراق غەلىبە ھاكىمىيەتكە مەنسۇپ بولىدۇ. ماركسىزم جاھىلىيىتىنىڭ تەسەۋۋۇرىدا غەلىبە ئەڭ ئاخىرىدا «پرولېتارىيات» سىنىپىغا مەنسۇپ بولىدۇ. باشقا سىنىپلار بولسا يوقۇلۇپ تۈگەيدۇ. دۇنيانىڭ ئاخىرلىشىشى مۇشۇنداق بولىدۇ!

ئەمما جىنسىيەت مەسىلىسىنى ئەڭ قاباھەتلىك بۇزۇقچىلىققا ئايلاندۇرۇۋەتتى. جىنسىيەت «بىئولوگىيىلىك» پائالىيەت بولۇپ، ئۇنىڭ ئەخلاق بىلەن ئالاقىسى يوق.

جىنسىيەتنىڭ ئائىلە بىلەن مۇناسىۋىتى يوق.

جىنسىيەت ئىنسان مەۋجۇدىيىتىنىڭ بىردىنبىر ئەمەلىيلىشى.

جىنسىيەت سەنئەتنىڭ ئەڭ چوڭ تېمىسى.

جىنسىيەت ئۇ «ئازادلىق»

جىنسىيەت شەخسي خاراكتېر بولۇپ، قىممەت ياكى باراۋەرلىك دېگەن سۈپەتلەرگە ئىگە ئەمەس، كىم نېمىنى خالىسا، ئۇنىڭ شەخسى ئەركىنلىكى.

مانا بۇلار جاھىلىيەتنىڭ مىساللىرى، پۈتكۈل جاھىلىيەت جىنسي ھەقىقەتتىن كۆزىنى يۇمىۋالىدۇ. ئۇنىڭ ئىنسان ھاياتىنى تەخپۇڭلاشتۇ-

رۇشتىكى تەبىئىي رولىنى كۆرۈشتىن قارىغۇ بولىۋالىدۇ . . . شۇندىن كېيىن جىنسىي قالايمىقانچىلىقنى كەڭ دائىرىلىك تارقىتىدۇ . ئىنسانىيەت تارىخى بۇنىڭ بىردىنبىر شاھىدى !

* * *

اللەنىڭ پرىنسىپىدىن ئېغىپ كەتكەن مىللەت ۋە دۆلەتلەر ئۆزئارا مۇناسىۋىتىنى ، بويسۇندۇرۇش ۋە ھايۋانى يول بىلەن ھۆكۈمرانلىق قىلىش دائىرىسىدە تەسەۋۋۇر قىلدى . ئۇلارنىڭ ئۆزئارا ئۇچرىشىشى «تىركە- شىش» دىن باشقا مەقسەتنى ئۆز ئىچىگە ئالمايدۇ . ئۇلار خۇددى ھايۋانلار قوتانلىرىدا ئۇچراشقاندەك زېمىن مىللەتچىلىكى ئىچىدە ياكى دۆلەت تەۋە- لىك ياكى ئورتاق مەنپەئەت دائىرىسىدە ئۇچراشقان چاغدا ، ھەرگىزمۇ - اللە ياراتقاندەك - ئىنسانى ماھىيەتتە ۋە ئىنسانغا مۇناسىپ كېلىدىغان پرىنسىپلار ئاساسىدا ئۇچراشمايدۇ .

* * *

مانا بۇلار جاھىلىيەتنىڭ ئىنسان مۇناسىۋەتلىرى ھەققىدىكى بىر نەچچە خىل تەسەۋۋۇردۇر . . .

بىز ئىنسان روھىنىڭ ھەقىقىتى ۋە ماھىيىتىنى بىلمەيدىغانلار ھەققى- دىكى سۆزىمىزنى دىنىنىڭ ۋەھىيسىنى ئەمەس ، بەلكى ئىلمىنىڭ بېشارەتلى- رىنى خاتىرلەيدىغان ھازىرقى زامان ئالىمى ئالىكسى كارىلىنىڭ «ئىنسان . . . چۈشۈنۈكسىز مەخلۇق» ناملىق كىتابىدىكى بىر نەچچە قۇر بىلەن ئاخىرلاشتۇرۇشنى لايىق تاپتۇق . ئۇ مۇنداق يازىدۇ . «ئىنسانلار ئەمەلىيەت- تە ئۆزىنى بىلىش ئۈچۈن زورمۇ - زور كۈچ سەرپ قىلدى . بىراق بىزنىڭ ئىگە بولغانلىرىمىز ئالىملار ، پەيلاسوپلا ، شائىرلار ۋە كىرزىس پاتقىقىغا پېتىپ قالغان روھانىلار دۇغلاشتۇرىۋەتكەن مۇلاھىزىلەردىن ئىبارەت . بىز ئۆزىمىزنىڭ پەقەت مەلۇم بىر تەرىپىنىلا چۈشىنەلىدۇق . بىز ئىنساننى بىر

پۈتۈن چۇ شەنمەيمىز . . . بىز ئىنساننىڭ بىر نەچچە خىل بۆلەكتىن تەركىپ تاپقانلىقىنى بىلىمىز بۇ بۆلەكلەرنى بىزنىڭ ۋاستىلىرىمىز ئىجاد قىلغان .

بىزنىڭ ھەربىرىمىز نۇرغۇن ماددىلاردىن بىرىككەن بولۇپ ،ئۇ چۇشۇ-نۇكسىز ھەقىقەتلەرنى ئۆزىدە مۇجەسسەملەشتۈرگەن .ئەمەلىيەتتەبىزنىڭ بىلمەسلىكىمىز توغرا . . . ئىنسانىيەتنى تەتقىق قىلىۋاقتان ئاشۇ ئادەملەر ئۆزلىرىگە قويىۋاتقان كۆپلىگەن سوئاللار ھىلھەم جاۋابسىز قالماقتا ! . . . چۈنكى بۇ يەردە بىزنىڭ يوشۇرۇن دۇنيايىمىزدا ئىچىلمىغان «رايونلار» بولۇپ ، ئۇلار ھىلىھەم تونۇلماي كىلىۋاتىدۇ .

ناھايىتى ئىنقكى ئالىملار رىئاللىقا ئايلاندۇرغان ئىنسان تەتقىقاتىغا ئالاقىدار ئىلگىرلەشلەر يېتەرلىك ئەمەس ، بىزنىڭ ئۆزىمىزنى بىلىشىمىز تېخىچە باشلانغۇچ ھالەتتە تۇرماقتا . . . » .

يۇقىرقىلاردىن كىيىن ئالكىس كارىل ئىنسانىيەتنىڭ ئىقتىسادى ، ئىجتىمائىي ، مەدەنىي ۋە ئىدىيىۋى ھاياتىدىكى ئىنسان ھەققىتىنى قاپلىغان نادانلىقنىڭ تەسىرلىرىنى مۇنداق ئىزاھلايدۇ :

«ھازىرقى زامان مەدەنىيىتى ئۆزىنى قىيىن بىر مەيداندا تاپتى . چۈنكى ئۇ بىزگە مۇناسىپ كەلمەيدۇ . ئۇ بىزنىڭ ھەقىقىي خاراكتېرىمىزنى بىلمەستىنلا مەيدانغا كەلگەن . ئۇ ئىلمى كەشپىيات خىياللىرىدىن ، كىشى-لەرنىڭ ئارزۇ ھەۋەسلىرىدىن ، ۋەھىمە - گۇمانلىرىدىن ، نەزەرىيە ۋە قىزىقىشلىرىدىن تۇغۇلغان . گەرچە ئۇ بىزنىڭ تىرىشچانلىقلىرىمىز ئاسا-سىدا پەيدا بولغان بولسىمۇ ، بىراق ئۇ بىزنىڭ ھەجىم ۋە شەكلىمىزگە نىسبەتەن پەقەت مۇۋاپىق ئەمەس .

مەدەنىيەتنى قۇرۇپ چىققان ئاشۇ نەزەرىيچىلەر ئىنسان مەنپەئەتىنى ئەمەلىيلەشتۈرۈشنىڭ خەرىتىسىنى سىزغان بولسىمۇ ، بىراق ئۇ (مەدەنى-يەت ) تولۇقسىز ياكى ئىنساننى سەتلەشتۈرىدىغان سۇرەتتە ئوتتۇرغا چىق-قان .

«ئىنسان ھەربىر شەيئىنىڭ ئۆلچىمى بولۇشى كېرەك . لېكىن رېئال-لىق بۇنىڭ ئەكسىچە » .

ئىنسان ئۆزى ئىجاد قىلغان دۇنيادا بىچارىدۇر . ئۇ ئۆز دۇنياسىنى تەرتىپكە سالالمىدى .

چۈنكى ئۇ ئەمەلىيەتتە ئۆزىنىڭ خاراكتېرىنى بىلىش ئىقتىدارىغا ئىگە ئەمەس . شۇ سەۋەبتىن ماددا بىرلەمچى ئاڭ ئىككىلەمچى ئىدىيىسى ئاساسىدا مەيدانغا كەلگەن زور تەرەققىيات ئىنسانىيەتنى قىيناۋاتقان بالايىئاپەتلەرنىڭ بىرى .

بىز بىر شورپىشانە مىللەت ... چۈنكى بىز ئەخلاقى ۋە ئەقلى جەھەتتە كۇنسېرى چۈشكۈنلىشىۋاتىمىز ... سانائەت مەدەنىيەت جەھەتتە ئەڭ كۆپ يۈكسەلگەن ۋە تەرەققىي قىلغان مىللەتلەر ئەمەلىيەتتە كۈنسېرى ئاجىزلىشىۋاتقان مىللەتلەردۇر . ئۇلارنىڭ ياۋايىلىق ۋە ۋەھشىيلىككە قايتىشى باشقا ھەرقانداق نەرسىگە قايتىشتىن كۆپ تېز بولىدۇ !» .

*  *  *

مانا بۇلار ھازىرقى زامان جاھىلىيىتى ئىنساننىڭ تەسەۋۋۇرىدا پەيدا قىلغان بۇزۇقچىلارنىڭ يىغىندىسى .

ئۇ تەسەۋۋۇر مەيدانلىرىدا ھېچبىر مەيداننى بۇزماي قويمىدى ...

شۇبھىسىزكى ئۇ بۇزۇقچىلىقنىڭ ھەممىسى ئاللاھقا ئىبادەت قىلىشنى رەت قىلىشتىن ئىبارەت ئەڭ چوڭ ئازغۇنلۇقتىن كېلىپ چىققان .

ھازىرقى زامان جاھىلىيىتى « دىن شەخسىي خاراكتېر ، ئۇنىڭ رېئال تۇرمۇش بىلەن ھېچقانداق ئالاقىسى يوق ، چۈنكى ئۇ بەندە بىلەن پەرۋەردىگار ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەت » دېگەننى ئۆتمۈشتىكى ھەرقانداق جاھىلىيەتتىنمۇ بەكراق بازارغا سالدى .

ئەمەلىيەتتە بۇ جاھىلىيەتنىڭ تەسەۋۋۇردىكى ئازغۇنلىقى ئىدى . لېكىن ياۋرۇپا ۋە ياۋرۇپا بويسۇندۇرغان دۇنيا شاھىد بولغان رېئاللىق شۇكى ، ئەقىدە بۇزۇقچىلىقى ۋە ئاللاھقا ئىبادەت قىلىشنى رەت قىلىش ئازغۇنلۇقى جاھىلىيەت ئويلىغاندەك شەخسنىڭ ئىچكى دۇنياسىدىلا قالماي قالمىدى ، بەلكى ئىنسانلار ھاياتىنىڭ ھەممە تەرەپلىرىگە ئۆز سايىسىنى

تاشلاپ ، بۇزۇقچىلىققا گىرىپتار بولمىغان ھېچنەرسىنى قالدۇرۇپ قويمى‐
دى .

ئەقىدە ئازغۇنلىقى تەبىئىيلا ھاياتنى بۇزىدۇ . چۈنكى ئۇ رېئال ھەقى‐
قەتتىن تۈزۈلگەن ئىنسان بىلەن پەرۋەردىگار ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەت
ئەمەس . بەلكى ئۇ ھاياتقا يوليورۇق بېرىدىغان يول كۆرسەتكۈچى . . .
ئۇ ھاياتنى تۈنجى مىنۇتتىن باشلاپ تۈيۈق يولغا باشلىغان ئىكەن ، ئۇنداقتا
پۈتكۈل ھايات بۇزۇقچىلىققا گىرىپتار بولىدۇ . پۈتكۈل ھايات چۆللەر ـ
باياۋانلاردا گاڭگىرايدۇ .

بىز يۇقىرىدا ئەقىدە بۇزۇقچىلىقىنىڭ ئىنسانىيەت تەسەۋۋۇرىنى قانداق
بۇزغانلىقىنى كۆرۈپ ئۆتتۇق . لېكىن ئۇ يالغۇز تەسەۋۋۇردىكى بۇزۇقچى‐
لىق بولماستىن بەلكى تەسەۋۋۇر ۋە ھەرىكەتتىكى بۇزۇقچىلىق ئىدى .

# ھەرىكەتتىكى بۇزۇقچىلىق

ھازىرقى زامان جاھىلىيىتى اللەغا ئىبادەت قىلىشتىن ئىبارەت كەتكەن چاغدا ، ئېھتىمال ئۇ ئەقىدە ئاغۇنلۇقىنىڭ كائىنات ، ھايات ۋە ئىنسانغا بولغان تەسەۋۋۇرىغا چوڭقۇر تەسىر كۆرسىتىدىغانلىقىنى ئويلاپ باقمىغان بولۇشى ، بەلكى ئۇ تۇنجى مىنۇتتىن باشلاپ ، ئۆزىنىڭ ئەسلىي ھەرىكىتىدە بۇنى توغرا يولدىن ئېغىش دەپ قارىمىغان بولۇشى مۇمكىن !.

«ئۇلار اللەنى قويۇپ ، شەيتانلارنى دوست تۇتقان تۇرۇقلۇق ئۆزلىرىنى توغرا يولدا دەپ گۇمان قىلىدۇ» (7: 29)

بىز يۇقىرىقى بۆلۈمدە ئەقىدىدىكى بۇ ئازغۇنلۇنىڭ جاھىلىيەت تەسەۋۋۇرلىرىغا قانداق سىڭىپ كىرىپ ، پۈتكۈل تەسەۋۋۇرنى قانداق قىلىپ بۇزۇق تەسەۋۋۇرغا ئايلاندۇرۇپ قويغانلىقىنى كۆرۈپ ئۆتتۇق .بۇبۇزۇق تەسەۋۋۇر ئىسلام پرىنسىپىغا ئۇيغۇنلاشمايدۇ . ھەقىقەت تەرەپكە قاراپ ماڭمايدۇ . بەلكى ئىدىيىۋى خاھىشلار ئۇنى خالىغان جايغا باشلاپ كېتىدۇ . ھەتتا كىشىلەر ـ جاھىلىيەت ئېغى بىلەن ـ بۇ پۈتۈنلەي ئىدىيىۋى خاھىشتىن يىراق ، پۈتكۈل ئىشلارغا ئۆلچەم بەلگىلىپ ، ھەق ـ ناھەقنى بۇرمىلىماستىن ، گۇمانلانماستىن ئايرىپ بېرىدىغان ئەڭ راستچىل «ئۆلچەم» دەپ ئويلايدىغان تەجرىبە «ئىلمى» مۇ بۇنىڭدىن مۇستەسنا بولالمايدۇ .

بىز ئالىملارنىڭ گۇۋاھلىق سۆزلىرىنى كۆرۈپ ئۆتتۇق . ئۇلار مۇشۇ ئېتىقادنىڭ ساختىلىقىنى ئېچىپ بەردى . ئىلىمنىڭ كەسكىن ئىشەنچىگە ئەمەس ، بەلكى قۇرۇق ئېھتىماللىققا ئىگە ئىكەنلىكىنى ئېنىق بايان قىلدى . يەنە ئىلىمنىڭ كىشىلەرنىڭ ئىدىيىۋى خاھىشلىرىغا ۋە تەسەۋۋۇرلىرىغا بويسۇنىدىغانلىقىنى ، ئۇندىن باشقا ئىلىمنىڭ پەقەت شەيئىلەرنىڭ سىرتىقى تەرىپىنىلا تەتقىق قىلىدىغانلىقىنى ئوتتۇرىغا قويدى .

لېكىن جاھىلىيەتنىڭ تەسىرىگە ئۇچرىغان بىر تۈركۈم كىشىلەر تە-

سەۋۋۇر بۇزۇلسىمۇ، بىراق ھەرىكەت سىياسەت ئىجتىمائىيەت، ئىقتىساد، ئەخلاق ۋە سەنئەت قاتارلىقلاردا توغرا بولىۋېرىدۇ. چۈنكى نەزەرىيە باشقا گەپ، ئەمەلىيەت بولسا تېخىمۇ باشقا گەپ دېگەن ئويلاردا بولدى.

نەزەرىيىگە كىشىلەرنىڭ قاراشلىرى ۋە ئىدىيۋى خاھىشلىرى ھۆكۈمرانلىق قىلامىش... لېكىن ئەمەلىيەتكە بولسا «رېئاللىق» ۋە «تەجرىبە» ھۆكۈمرانلىق قىلارمىش... دەسلەپكى بۇزۇلغانلارنى تۈزىتىدىغان توغرا تۈزۈملەر يولغا قويۇلسا، ھەممە نەرسە تۈزىلىپ، توغرا بولۇپ كېتەرمىش... «سىلەرگە ئەمەللىرى جەھەتتىن ئەڭ زىيان قارتىقۇچىلارنى ئېيتىپ بېرەيمۇ؟ ئۇلار ھاياتى دۇنيادا قىلغان ئەمەللىرى يوققا چىققان، ئەمما ئۆزلىرى ئوبدان ئىش قىلدۇق دەپ ئويلىغان ئادەملەردۇر» (103ـ102: 18)

ماقالە ـ تەمسىللەردە مۇنداق دېيىلىدۇ: «سۆگەتتىن ئامۇت سورىمىغىن!».

* * *

مانا بۇلار جاھىلىيەت گۇمانلىرىدىن بىر گۇمان! بۇ گۇمان بەزى ئىشلاردا مۇشۇ جاھىلىيەتنىڭ مەلۇم ياخشىلىقى ۋە قىسمەن ئادالىتىدىن بەھرىمەن بولغان مەلۇم ئادەملەرنى ھەيران قالدۇرىدۇ. شۇنىڭ بىلەن ئۇلار خاتىرجەم بولۇپ، ھەممە ئىشلار كۆڭۈلدىكىدەك دەپ ئويلايدۇ.

بىز بۇندىن ئىلگىرى ھەرقانداق جاھىلىيەتنىڭ كىشىلەرنى ئالدايدىغان مەنپەئەتلەردىن خالى بولالمايدىغانلىقىنى، شۇڭا ئادەملەرنىڭ ئۇنى «ياخشىلىق» دەپ ئويلاپ قالىدىغانلىقىنى، ئەمەلىيەتتە ئۇنىڭ ھەقىقىي ياخشىلىق بولاقلىرىدىن ئېتىلىپ چىقمىغان، نىشانغا يەتكۈزىدىغان يولدىمۇ ماڭمايدىغان ساختا ياخشىلىق ئىكەنلىكىنى ناھايىتى ئوچۇقلا گەۋدىلەندۈرگەن ئىدۇق.

شۇنداقلا بىز يەنە ھازىرقى زامان جاھىلىيىتىنىڭ ئازدۇرۇش ئۇسۇللىرىدىن بىرى ئىلمى نەتىجىلەر ۋە تۇرمۇش قولايچىلىقلىرىدىكى زور

ئۇتۇقلار ئىكەنلىكىنى گەۋدىلەندۇرگەن ئىدۇق. ئۇلار بۇ ئارقىلىق ياخشىلىق نىقابىنى كىيىۋالغان ساختا كۆرۈنۈش پەيدا قىلىپ، كىشىلەرنى ئالدايدۇ. . . ئادەملەر بولسا ھەممە ئىشلار ياخشى، ئىشلار كۆڭۈلدىكىدەك . . . دېگەن خىياللاردا بولۇپ، ئالدانغانلىقىنى تۇيماي قالىدۇ. سەۋەبى، كىشىلەر زور دەرىجىدىكى شەيتانى ۋاستىلەرگە قاراپ، ئەتراپىدىكى رەزىللىكنىڭ ھەقىقىي ماھىيىتى بىلىشتىن ئازغىشىپ كېتىدۇ.

ئەگەر ئۇلار رەزىللىك ئېغىرلىقىنى ۋە رەھىللىك ئۇلارنىڭ رېئال تۇرمۇشىدا پەيدا قىلىۋاتقان بۇزۇقچىلىقنىڭ ھەجىمىسى بىلەلىگەن بولسا، ھازىرقى زامان جاھىلىيىتى ئۆز ئەسكىلىكىنى يېپىش ئۈچۈن، ئۇنىڭدىن پەرداز ئورنىدا پايدىلىنىۋاتقان ھەرقانداق ياخشىلىقنىڭ ماھىيىتىنى ئەلۋەتتە بىلگەن بولاتتى. بەلكى ۋەيرانچىلىق كۈنسېرى ئاشمىغان بولاتتى. ئەمەلىيەتتە ئۇ ياخشىلىقنىڭ يەر شارىنى قاپلىغان رەزىللىك قايىنىمى ئىچىدە ئاسانلا يوقاپ كېتىدىغانلىقىنى بىلگەن؛ بەلكى ئىنسانلار ھاياتىنىڭ كىشىلەر تۇرمۇشىنى ئاسانلاشتۇرۇپ بېرىۋاتقان بۇرەزىللىكنىڭ ئەڭ ئېغىر ھالاكەتلىك تەھدىتىگە دۇچ كېلىۋاتقانلىقىنى بىلگەن بولاتتى.

بىراق بۇ يامانلىق يالغۇز بىر تەرەپتىنلا بولماستىن، بەلكى ھەممە تەرەپنى تەكشى قاپلىغان.

ھازىرقى زامان‌جاھىلىيىتىنى مۇداپىئە قىلىپ، ئۇنىڭ رەزىللىكىنى ئاقلاشنى ئويلايدىغان بىرقىسىم كىشىلەرنىڭ گۇمان قىلغىنىدەك بۇزۇقچىلىق يالغۇز «ئەخلاقى» تەرەپتىنلا مەۋجۇت ئەمەس. ئۇلارنىڭ قارشىچە بۇزۇقچىلىق ئەخلاقى چۈشكۈنلۈك دائىرىسىدىلا مەۋجۇت بولۇپ، ھاياتىنىڭ باشقا مەيدانلىرى ئىنتايىن ساغلام، يۈكسەك ۋە كۆركەم. بەلكى ئۇ ھايات ئادەملەرنىڭ ئارزۇسىنى قاندۇرالايدىغان بىردىنبىر يۈكسەك چوققىدۇر.

— ياق! رەزىللىك ھەممە جاينى قاپلاپ كەتتى. . . ھاياتىنىڭ ھەرقايسى ساھەلىرىنى ئۆز دائىرىسىگە كىرگۈزۈپ بولدى.

بىز بۇ بۆلۈمدە بۇزۇقچىلىقنىڭ قانداق كېڭىيىپ، سىياسەت، ئىقتىساد، ئىجتىمائى، ئەخلاق، جىنسىي تۇرمۇش ۋە سەنئەت قاتارلىق ھەممە ساھەلەرگە قانداق تەسىر كۆرسەتكەنلىكىنى تەپسىلى بايان قىلىمىز. لېكىن

بىز بۇ تەپسىلاتلارنى بايان قىلىشتىن ئىلگىرى قۇياش نۇرىدەك روشەن بىر ھەقىقەتنى سۆزلەپ ئۆتىمىز . ئەگەر پۇتكۇل تەسەۋۋۇر مۇشۇ رەۋىشتە بۇزۇلسا ، ھەرىكەت قانداقمۇ ساغلاملىق ھالىتىنى ساقلاپ قالالايدۇ ؟ . . . بۇ زادى قانداق مۇمكىن بولىدۇ ؟ . . .

ھازىرقى زامان جاھىلىيىتى كۇنسىرى تەرەققىي قىلىۋاتقان زور تىپ-تىكى ئاخبارات ۋاستىلىرىغا تايىنىپ ، ھەركۇنى - قەستەن - كىشىلەرنى تەسەۋۋۇر ئازغۇنلۇقىغا گىرىپتار قىلغاندىن باشقا ، ئۇلار ياشاۋاتقان رېئال ئەمەلىيەت بىردىنبىر توغرا يول دېگەننى ئۇلارنىڭ ئېڭىغا سىڭدۇرمەكچى بولىۋاتىدۇ .

ئەگەر كىشىلەر بەزى ئىشلاردىن گۇمانلىنىپ ، بۇ اللەنىڭ سۆزىگە قارىشى ياكى بۇ ھەق - ئادالەتنىڭ تەلىپى ئەمەس ۋە ياكى بۇ «ئەخلاق» نىڭ تەقەززاسىغا زىت كېلىدۇ دېسە ، جاھىلىيەت دەرھال ئۆز ئىگىدارچى-لىقىدىكى ئاخبارات ۋاستىلىرى بىلەن كەڭ دائىرىلىك تارقىتىۋاتقان تەييار جاۋابنى بېرىشكە ئالدىرايدۇ .

ئۇ دېگەن تەرەققىيات ! . . . .

بۇنى بىلمەمسىز ؟ سىز تەرەققىياتتىن بىخەۋەرمۇ ؟ سىز 20 - ئەسىر-دە زامانغا لايىق كاللا بىلەن ياشماپسىز جۇمۇ ! نېمىشقا ؟ سىز قالاقمۇ -يە ؟ . . . قالاقلىق دېگەن بىر بالا - قازا ، ھەممە نەرسە بولىدۇ . بىراق قالاقلىق بولمايدۇ ! ھەي ! مەۋجۇداتتا ھەممە نەرسىگە ئورۇن بار . بىراق 20 - ئەسىردە قالاقلىققا ئورۇن يوق جۇمۇ ! ! . . .

* * *

ھازىرقى زامان جاھىلىيىتى ئۆز ئىگىدارچىلىقىدىكى گېزىت ، رادىئو ، كىنو ۋە تېلېۋىزىيە قاتارلىق زور تىپتىكى ئاخبارات ۋاستىلىرى ئارقىلىق ، بۇ جاھىلىيەتنىڭ كىشىلەرنىڭ روھىنى چىرمىۋالغان بىر توپ رەزىللىكنى بايان قىلىش ئۈچۈن ئېلىپ بېرىلغان ھەرقانداق تىرىشچانلىق-نى پاچاقلاپ تاشلايدۇ .

ئىنسانلارنى ھەقىقەتكە قايتۇرۇپ، ئۇلارنى زالالەت ئۇيقۇسىدىن ئويـ
غاتماقچى بولغان ھەرقانداق ئادەمگە جاھىلىيەت «قالاق» دېگەن تۆھمەتنى
چاپلايدۇ.
يەنە شۇنىڭدەك ھەقىقەت، ياخشىلىق ۋە ئادالەتنى قىرغىن قىلىش
ئۇچۇن ھەرىكەت قىلىۋاتقان ھەرقانداق جىنايەتچىنىڭ قولىغا «تەرەققىيات»
ناملىق قورالنى تۇتقۇزۇپ قويىدۇ.
لېكىن ئىش تولىمۇ خەتەرلىك بولغاچقا بۇنداق «ئاددى» دائىرىدە
توختاپ قالمايدۇ. جاھىلىيەت ھەق بىلەن ناھەقنى ئارىلاشتۇرۇپ، ئىشلار-
نى تېخىمۇ مۇرەككەپلەشتۈرىۋېتىدۇ... نەتىجىدە ئىزىلگۇچىلەر ئۆزىنىڭ
زۇلۇمغا ئۇچراۋاتقانلىقىنى ھېس قىلالماي، ئادالەت ئىچىدە ياشاۋاتىمىز
دەپ ئويلايدۇ. ئازغۇنلار ئۆزىنى توغرا يولدا كېتىۋاتقاندەك ھېس قىلىشى-
دۇ. يامانلىقنى بولسا پۇتۇنلەي ياخشىلىق دەپ چۈشىنىدۇ.
چۈنكى بۇ جاھىلىيەت تارىختىكى ھەرقانداق جاھىلىيەتكە قارىغاندا
تېخىمۇ قۇرقۇنچلۇق، تېخىمۇ رەزىل ۋە تېخىمۇ قاباھەتلىك!

* * *

گەرچە ئىشلار بۇنداق مۇرەككەپ بولسىمۇ، بىراق ئۇنىڭ ماھىيىتىنى
ئېنىق ئىچىپ بېرىش ئانچە قىيىن ئەمەس.
چۈنكى رېئاللىقنىڭ بىر ۋەزنى بولسا، ھەقىقەتنىڭمۇ بىر سالمىقى
بار.
ھەرقانداق جاھىلىيەت گەرچە ھاكىمىيەت بېشىغا چىقىۋالسىمۇ، بەرد-
بىر ھەقىقەتنى كىشىلەردىن مەڭگۈ يوشۇرۇپ قالالمايدۇ.
بىز سۆز ئارىلىقلىرىدا بايان قىلغىنىمىزدەك ئىنسانلار بۇ جاھىلىيەت
ئۇيقۇسىدىن ئاللىقاچان ئويغۇنۇشقا باشلىدى.
بەزى مىللەتلەر جاھىلىيەتنىڭ ئىنسانلار ھاياتىدا پەيدا قىلغان ئەسكى-
لىرىنىڭ ھەقىقەتەن ئېغىرلىقىنى ھېس قىلدى.
ئۇلۇغۋار غايە ئانچە ئاسان ئەمەلگە ئاشمايدۇ، تېزلا قولغا كەلگەن

نەرسىنىڭ قىممىتى بولمايدۇ. جاھىلىيەتنىڭ بېسىمى ۋەباغرىتاشلىقى قانـ
چىلىك قاتتىق بولسا، ھەقىقەتنىڭ رەزىللىك بىلەن بولىدىغان كۆرىشىمۇ شۇنچە كۈچلۈك بولىدۇ. بىزنىڭ جاھىلىيەتكە قارىتا قوللىنىدىغان تەدبىر ۋە تىرىشچانلىقىمىزمۇ شۇنىڭغا لايىق بولىدۇ.

لېكىن شۇنداق بىر ھەقىقەت بار، بىز ئۇنى بىلىشىمىز ۋە ئۇنىڭغا چىن پۇتىشىمىز كېرەك. خاتالىقنىڭ ئومۇملىششى ئۇنى ھەقىقەتكە ئايلانـ
دۇرالمايدۇ ۋە رەزىللىكنىڭ ئۈستۈنلۈكنى ئىگەللىشى ئۇنى ياخشىلىققا ئۆزگەرتەلمەيدۇ.

ھازىرقى زامان جاھىلىيىتى تەسەۋۋۇردا پەيدا قىلغان بۇزۇقچىلىقلارـ
نى بۇندىن ئىلگىرى سۆزلەپ ئۆتكىنىمىزدەك، بوگۈن ئۇ ئەمەلىي ھەرىـ
كەتتە پەيدا قىلغان بۇزۇقچىلىقلارنى سۆزلەپ ئۆتىشىمىز جەرياندا مۇشۇ ھەقىقەتنى خاتىرجەم ھالدا بايان قىلىمىز.

تەسەۋۋۇر بۇزۇقچىلىقى ئىنساننىڭ ئىلاھى ھەقىقەتكە، كائىناتقا، ھاياتقا، ئىنسانغا ۋە ئۇلارنىڭ ئۆزئارا مۇناسىۋىتىگە بولغان تەسەۋۋۇرىنى قاپلىغان بولسا، ھەرىكەتتىكى بۇزۇقچىلىق ھاياتنىڭ سىياسەت، ئىقتىـ
ساد، ئىجتىمائى، ئەخلاق، جىنسىي تۇرمۇش ۋە سەنئەت قاتارلىق ھەممە تەرەپلىرىنى قورشاپ بولدى.

بىز تۆۋەندە ھەر بىرىنى تەپسىلى بايان قىلىمىز.

# سىياسەتتىكى بۇزۇقچىلىق

بۈگۈنكى دەۋر «ئەركىنلىك» دەۋرى ، ئۇ تارىخ دىكتاتورىيىسىنىڭ ئەڭ قۇرقۇنچلۇق ئىكەنلىكىنى ئۆز كۆزى بىلەن كۆردى .

ئۆتمۈشتە فېئودالىزم ياۋرۇپادىكى ھۆكۈمرانئىدى . ئۇ كىشىلەرنى زېمىن ئۈچۈن ھەقىقىي قۇل قىلاتتى . بۇنىڭدا «ئىنساننىڭ بىر زېمىندىن يەنە بىر زېمىنغا ئايرىلىش ھوقۇقى بولمايدۇ . كىمكى بۇنىڭغا خىلاپلىق قىلسا ، قاچقۇن ھېسابلىنىدۇ» دېگەننى ئاساسىي قىلاتتى . «قانۇن» ئۆز كۈچىدىن پايدىلىنىپ ، قاچقۇنلارنى قايتۇرۇپ كېلىپ ، ئوت بىلەن داغلاپ بەلگە سالاتتى . چۈنكى «قاچقۇن» لار شەخسىي مەنپەئەت ئۈچۈن ئۇلارنى قۇل قىلىسدغان ، زېمىنغا قۇل قىلىپ باغلاپ قويىدىغان فېئودالىزمدىن ئىبارەت كىچىك «ئىلاھ» قا قارشى چىقىشقا جۈرئەت قىلغانئىدى . پومىشچىكلار يەر تېرىدىغان قۇللارغا ئۇلارنىڭ تۇرمۇشىنى قامدىۋېلىشى ئۈچۈن مەلۇم يەرلەرگە ئىگىدارچىلىق قىلىشنى بەلگىلەيتتى . بىراق بۇ ئانچە مۇكەممەل بولمىغان «ئىگىدارچىلىق» قىلىش ئىدى . چۈنكى ئۇلارغا بەلگىلەپ بېرىلگەن يەر خۇددى ھايۋانغا بەلگىلەپ بېرىلگەن يەرگە ئوخشايتتى . . . ھايۋان قورسىقىنى تويغۇزۇش ئۈچۈن ئاشۇ يەردىن ئوت ـ چۆپلەرنى تېرىپ يەيدۇ . خوجايىن ئۇنىڭ سۈت ـ قېتىقلىرىنى سېغىۋالىدۇ . ئۇ بۇنىڭدىن ھالقىپ كېتەلمەيدۇ . چۈنكى ئۇ يەرگە زەنجىر بىلەن باغلاپ قويۇلغان .

فېئودالىزم تۈزۈمى ئۆزگىچە خۇسۇسىيەتكە ئىگە ئىشلەپچىقىرىش «يولى» دىن ئىبارەت بولۇپ ، ئۇ مەڭگۈلۈك بېقىندا بولۇپ ياشاشنى كۆرسىتىدۇ . كىشىلەر شۇنى ئېنىق بىلىدۇكى ، فېئودالىزم بىرخىل تۈزۈم بولۇپ ، ئۇنىڭ ھۆكۈمرانلىقى ئاستىدا بىۋاستە ئىشلەپچىقارغۇچى خوجايىنلىرىنىڭ مەلۇم ئىقتىسادىي تەلەپلىرىنى ئورۇنداش ۋەزىپىسىنى ئۈستىگە ئالىدۇ . بۇ تەلەپلەر ـ ئۈستىگە ئالغۇچى ئورۇندايدىغان خىزمەت شەكلىدە

ياكى تاپشۇرۇلىدىغان ۋەزىپە شەكلىدە ۋە ياكى نەخ پۇل يا ئالتۇن ـ كۈمۈش شەكلىدە ئادا قىلىنىدۇ.

بۇنى ئىزاھلاش ئۈچۈن فېئودالىزم جەمئىيىتىنى مۇنداق ئىككى سىنىپقا بۆلۈشكە بولىدۇ.

بىرىنچى، يۇقىرىقىلار بولۇپ، ئۇ فېئودالىزمنىڭ زېمىنلىرىغا ئىگىدارچىلىق قىلىشنى كۆرسىتىدۇ.

ئىككىنچى، ئوخشىمىغان دەرىجىدىكى يەر تېرىغۇچىلاردىن شەكىللەنگەن بولۇپ، ئۇلار ئىچىدە دېھقانلار، يەر تېرىغۇچى ئىشچىلار ۋە قۇللار بار. گەرچە قۇللارنىڭ سانى كۆنسېرى ئازىيىۋاتقان بولسىمۇ!

دېھقانلار بىۋاستە ئىشلەپچىقارغۇچىلار بولۇپ، ئۇلارنىڭ يەر مەيداندا مەلۇم ئىگىلىك ھوقۇقى بار. ئۇلار ئۆزىنىڭ تۇرمۇشىنى قامداش، ۋە كېرەكلىك تۇرمۇش لازىمەتلىكلىرىنى ئىشلەپچىقىرىشتا ئۆزلىرىنىڭ تېرىلغۇ ۋاستىلىرىغا تايىنىدۇ. شۇنداقلا ئۆيلىرىدە تېرىلغۇغا مۇناسىۋەتلىك ئادەتتىكى تېرىلغۇ سايمانلىرىنى ياسايدۇ. لېكىن ئۇلار بۇنىڭ بەدىلىگە بىر نەچچە خىل ئىشلارنى قىلىش كېرەك. مەسىلەن: پومېشچىكلارنىڭ زېمىنلىرىدا ئۆزىنىڭ هارۋا، ساپان، ئات، كالا، ئېشەك قاتارلىق تېرىلغۇ ۋاستىلىرىنى ئېلىپ بېرىپ بىر ھەپتە ئەمگەك قىلىش، تېرىلغۇ مەزگىلىرىدە ئەمگەككە ياردەملىشىش، ھېيت ـ بايراملاردا سوغا ـ سالاملارنى ئېلىپ بېرىش، بوغداي ـ قوناقلىرىنى شۇلار بەلگىلىگەن تۈگمەنلەردە ئۇن قىلىش، مايلىرىنى ئاشۇلارنىڭ جوۋازلىرىدا تارتىش قاتارلىقلار...

پومېشچىكلار ھۆكۈم قىلىش ۋە سوت قىلىش ئىشلىرىنى باشقۇراتتى. يەنى شۇ رايون ئاھالىسىگە نىسبەتەن ئۇلارنىڭ ئىجتىمائىي ۋە سىياسىي ھاياتىنى ئاشۇلار ئىنتىزاملاشتۇراتتى.

لېكىن فېئودالىزم تۈزۈمىنىڭ سايىدىكى بۇ بىۋاستە ئىشلەپچىقارغۇچى بىزنىڭ چۈشەنچىمىزدىكىدەك بۇنداق ئەركىن ئەمەس ئىدى. ئۇ يەرگە تولۇق ئىگىدارچىلىق قىلالمايتتى. يەرنى سېتىش، مىراس قالدۇرۇش ۋە باشقىلارغا تەقدىم قىلىش دېگەندەك ئىشلارنى قىلىش ھوقۇقى بولمايتتى. خوجايىنلارنىڭ زېمىنىدا مەجبۇرى ئەمگەك (ھاشار) لەرنى قىلاتتى. (گەر-

چە بۇ ئۆزىنىڭ شەخسى مەنپەئىتىگە قارشى بولسىمۇ ! ) بىقىندىلىق مۇنا-سىۋەتتى ئىتىراپ قىلغانلىقى ئۈچۈن مەلۇم مىقداردا باج تاپشۇراتتى . ئەگەر زېمىن بىر قولدىن يەنە بىر قولغا يۆتكەلسە ، يەر تېرىغۇچى زېمىن بىلەن بىللە يۆتكىلىشكە مەجبۇر بولاتتى . ئۇنىڭ ئىش ئورنىدىن ئايرىلىش ياكى باشقا خوجايىنلارغا ئىشلەش هوقۇقى بولمايتتى . ئۇنداقتا بۇ قەدىمقى دەۋر-لەردىكى قۇللار بىلەن بۇگۇنكى دەۋردىكى ئەركىن يەر تېرىغۇچى (دېهقان-لار ) ئوتتۇرىسىدىكى زەنجىرسىمان مۇناسىۋەتنى شەكىللەندۈرگەن بولىدۇ . »[1]

مانا بۇلار ياۋروپا چېركاۋلىرىنىڭ مۇشۇ ۋەزىيەتلەرنى بەلگىلىشى ئاس-تىدا ياۋروپا ئوتتۇرا ئەسىر جاهىلىيىتىدە باشتىن كەچۈرگەن قاباهەتلىك كۆرۈنۈشلەردۇر . گەرچە ئىسلام دۇنياسى هۆكۈمرانلىق ۋە ئىقتىساد سىيا-سىتىدە قىسمەن ئىغىشلارغا گىرىپتار بولغان بولسىمۇ ، بىراق ئۇلار مۇ-سۇلمان هالىتىدە بۇنداق قاباهەتلىك كۆرۈنۈشلەرنى زادى كۆرۈپ باقمىغان ئىدى . . چۈنكى يەر شارىدا - قىسمەن بولسىمۇ - ئىجرا قىلىنىۋاتقان اللەنىڭ شەرئىتى اللە نازىل قىلغان قانۇن بىلەن هۆكۈم قىلماستىن ئەكسىچە مەشهۇر رىم قانۇنلىرىنىڭ ساختا «ئادالىتى» بىلەن هۆكۈم قىلى-دىغان كاپىرلارنىڭ زۇلمىنى توسۇپ قالالايدۇ .

فېئودالىزىمنىڭ يىمىرىلىش ۋاقتى كېلىپ قالدى .

بۇ ياۋروپا ئىدىيىسىنىڭ فېئودالىزمنى قىيناپ قويغانلىقىدىن ئەمەس ئىدى . چۈنكى جاهىلىيەت ئىدىيىسى فېئودالىزمنى هەرگىز قىينمايدۇ . بىراق بۇ تارىختىن بۇيان ئىنسانلار ئىچىدىكى جاهىلىيەتنى چۈشەندۈرۈشتە ئەڭ راستچىل دەپ قارالغان تارىخى ماتېرىيالىزمنىڭ قارىشىچە مېخانىكى-نىڭ كەشىپ قىلىنىشى بىلەن يېڭى ئىقتىسادى «باسقۇچ» بارلىققا كەلگەن-لىكى ئۈچۈن فېئودالىزم يىمىرىلىپ كەتتى .

هۆكۈمرانلىق قىلغۇچى سىنىپ - ماددى ئۆزگىرىش سەۋەبىدىن -

---

[1] راشىدبەراۋنىڭ «سوتسىيالىزم تۇزۇمى» ناملىق كىتابىدىن ئېلىندى

رولى ئاخىرلاشقان سىنىپى ئاغدۇرۇپ تاشلايدۇ. ئاغدۇرۇشنىڭ «زورۇرىيىتى» تۇغۇلۇپ، يىمىرىلىشنىڭ «مۇقەررەرلىكى» مەيدانغا كېلىدۇ.

تارىخنى ماتېرىيالىستىك نۇقتىئىنەزەر بىلەن ئىزاھلىغۇچى قول-چوماقچىلارنىڭ قارىشىچە بۇ ماددىيۋى - سىنىپى - ئۆزگىرىشتە ھەق-ناھەقنىڭ ھېچقانداق ئورنى يوق.

فېئودالىزمنىڭ يىمىرىلىشى ئۇنىڭ ئەزگۈچى بولغانلىقى ئۈچۈن ئەمەس، بەلكى ئۆزىنىڭ ماددىيۋى - سىنىپى - رولىنى ئاخىرلاشتۇرۇپ بولغانلىقى ئۈچۈندۇر. يېڭى تۈزۈم بۇ خىل زۇلۇمنى يوقىتىش ئۈچۈن مەيدانغا كەلگەن بولماستىن، بەلكى ماددى - سىنىپى - رولى ئۇنى مەيدانغا كەلتۈرگەن بولىدۇ. يەنى ئۇنىڭ مەيدانغا كېلىشى بىر «تارىخى مۇقەررەرلىك»!

ئىشلەپچىقىرىش ئۇسلۇبىنى ئۆزگەرتىشتىن كېلىپ چىققان ئىقتىسادى «باسقۇچ» بىلەن ئۇنىڭغا ھۆكۈمرانلىق قىلىۋاتقان، ئۇنى مونوپول قىلىۋالغان رەھبەرلەر «سىنىپى» بىر - بىرىدىن ئايرىلالمايدۇ. چۈنكى جاھىلىيەت - مەيلى رېئاللىق جەھەتتە ياكى نەزەرىيە جەھەتتە بولسۇن - بىردەك اللەنىڭ قانۇنى بىلەن ھۆكۈم قىلماستىن، بەلكى ئۆزىنىڭ ئىدىيۋى خاھىشى بىلەن ھۆكۈمرانلىق قىلىدۇ. شۇ سەۋەبتىن ئىگىدارچىلىق قىلغۇچى سىنىپ «بويسۇندۇرغۇچى» مونوپول قىلغۇچى، ھۆكۈمران سىنىپ بولىدۇ. دەۋرلەر جەريانىدا كىشىلەرگە چۈشىدىغان زۇلۇمنىڭ شەكلى ئۆزگىرىپ تۇرىدۇ.

جاھىلىيەت - مەيلى ئەمەلىيەتتە ياكى نەزەرىيىدە بولسۇن - ئىقتىسادنىڭ بىر سىنىپ يەنە بىر سىنىپى ئېكسپىلاتاتسىيە قىلماستىن، ئىشلەپچىقىرىش ئۇسلۇبىدىكى ئىلمى ئۆزگىرىشتىن كېلىپ چىققان قانۇنىيەت بويىچە بىر باسقۇچتىن يەنە بىر باسقۇچقا تەبى يۆتكىلىدىغانلىقىنى ئەسلا تەسەۋۋۇر قىلالمايدۇ. چۈنكى ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ ئۇزاققا سوزۇلغان جاھىلىيەتلىگىدە اللەنىڭ قانۇنى بىلەن ھۆكۈم قىلىش ۋە ئىقتىسادى باسقۇچنى نەزەردىن ساقىت قىلىپ، تورۇپ، ئىشلارغا ھەق - ئادالەت بىلەن ھۆكۈم قىلىشنىڭ تەمىنى زادى تېتىپ باقمىدى. چۈنكى ئۇ - ئىسلام - بىر

باسقۇچنى چەتكە قېقىپ ئىككىچىنى بىر باسقۇچ بىلەنلا چەكلىنىپ قالمايدۇ. سەۋەبى ئۇ مۇئەييەن ئىقتىسادى، ئىجتىمائىي ۋە سىياسىي مۇھىتنىڭ رېئاللىقىنى ئەمەس، بەلكى - ئىنسانىيەتنىڭ تەرەققىيات باسقۇچى قانداق بولۇشتىن قەتئىينەزەر - ئىنسانىيەتنىڭ رېئاللىقىنى چىقىش قىلىپ مەيدانغا كەلگەن.

* * *

قانداق بولۇشتىن قەتئىينەزەر مېخانىكىنىڭ كەشىپ قىلىنىشى بىلەن ياۋروپا فېئودالىزمى يېمىرىلىپ كەتتى. جەمئىيەتتىكى يېڭى ئۆزگىرىش مەيدانغا كەلدى.

زاۋۇتلار ئىشچىلارغا مۇھتاج بولدى. ئۇلار بۇ ئىشچىلارنى پەقەت يېزىلاردىنلا تاپالايتتى. شۇنىڭ بىلەن دېھقانلارنى يەرگە باغلاپ تۇرىۋاتقان فېئودالىزمنى ئاغدۇرۇپ تاشلاشنىڭ زۆرۈر ئېھتىياجى تۇغۇلدى. ئۇلار بۇ ئارقىلىق دېھقانلارنى زېمىن «قۇللۇقىدىن» ئازاد قىلىپ، ئۇلارنى يېزىدىن يېڭى ئىش ئورنى بولغان شەھەرگە يۆتكەش ئىمكانىيىتىنى قولغا كەلتۈرمەكچى بولدى.

كىشىلەر ئەمەلىيەتتە زېمىن قۇللۇقىدىن قۇتۇلدى. ئۇلار يېزا «قۇل-لۇقىدىن» شەھەر «ئەركىنلىكى» گە كۆچتى.

دەسلەپتە كىشىلەرگە ئىشلار راستىنلا مۇشۇنداق بولىدىغاندەك تۇيۇل-دى. ئۇلار دەسلەپتە، «پۇت - قوللىرىمىزنى باغلىۋالغان زەنجىر - كىشەنلەرنى پاچاقلاپ تاشلىدۇق. بىز پۇتۇنلەي ئازاد بولدۇق. ئەمدى خالىغان ئىشلارنى قىلالايمىز» دەپ ئويلىغانىدى. بىراق ئۇلار - بىر جاھىلىيەت باسقۇچىدىن ئىككىنچى بىر جاھىلىيەت باسقۇچىغا كىرگەنلىكى ئۈچۈن - ئۇلارنى كۈتىۋاتقان، ئۇلارنىڭ ئۆز پۇتى بىلەن مىڭىپ كېلىشىگە ئىنتىزار بولىۋاتقان يېڭى قۇللۇق ئىشكەللىرىنى تېخى كۆرۈپ باقمىغان-دى.

تارىخى ماتېرىيالىزمنىڭ قارىشىچە يېڭى سىنىپنى مېخانىكا مەيدانغا

كەلتۈردى . ئىشلەپچىقىرىش ئەمەلىيىتى فېئودالىزم كۆرۈنۈشىدىن كاپىتا-لىزم كۆرۈنۈشكە ئۆزگەردى .

بۇ ئىككىسى يېڭى بىر قۇللۇقنى مەيدانغا كەلتۈردى . بۇ قۇللۇقنىڭ هالقىلىرى ئاستا - ئاستا تارىيىپ ئاخىرىدا كىشىلەرنىڭ تىنىقلىرىنى بوغۇپ تاشلىدى .

لېكىن ئىشلار سىرتقى كۆرۈنۈشتىلا تارىخى ماتېرىيالىزمنىڭ ئېتقانلى-رىدىمۇ نەچچە ھەسسە چوڭقۇر . ئۇلار بىز تارىخنى ئىزاهلاشتا مېغىزنى قولغا كەلتۈردۇق . تەڭداشسىز مۆجىزىلەرنى ياراتتۇق دەپ ئويلىدى .

ئەمەلىيەتتە - كاپىتالىزم سايىسىدا ئاللانىڭ قانۇنى بىلەن هۆكۈم قىلمايدىغان - يېڭى جاهىلىيەت بۇندىن ئىلگىرى فېئودالىزمنىڭ سايىدا ئاللانىڭ قانۇنى بىلەن هۆكۈم قىلمىغان كونا جاهىلىيەتنىڭ رەسمى داۋامى ئىدى .

بۇ كۇنسېرى تەرەققىي قىلىۋاتقان ئارزۇ - هەۋەس ۋە ئىدىيىۋى خاهىش ئىدى . ئۇ ئەمگەكچىلەرنىڭ قان - تەرى بەدىلىگە مەنپەئەتكە ئېرى-شىشنى ئويلايتتى .

هەرقانداق جاهىلىيەتتە شەيتانلار مەۋجۇت . هەرقاچان ئىنسانلار اللە-نىڭ قانۇنى بىلەن هۆكۈم قىلمىسلا ، شەيتانلار ئۆزلىرىنىڭ ئىدىيىۋى خاهىشلىرى بىلەن هۆكۈمرانلىق قىلىدۇ .

كىشىلەرنىڭ ئاللانىڭ پرىنسىپىدىن يىراقلىشىشىغا ئەگىشىپ ، ئىس-لام دۇنياسىدىمۇ مۇشۇنداق شەيتانلار مەيدانغا كەلدى . بىراق كىشىلەر يەنىلا ئاللانىڭ قانۇنى بىلەن هۆكۈم قىلىۋاتقانلىقى ئۈچۈن - گەرچە تەلەپكە ئۇيغۇن بولمىسىمۇ - ئۇلار بۇزۇقچىلىقنى ياۋروپادا تارقاتقاندەك كەڭرى تارقىتىپ ، ئىنسانلارنىڭ هاياتىنى جەھەننەم (دوزاخ) گە ئايلاندۇرۇپ قويۇشقا قۇربى يەتمىدى .

ياۋروپادا ئەڭ قەبىھ كۆرۈنۈشلىرى بىلەن پەيدا بولغان فېئودالىزم ئىسلامدا پەيدا بولمىدى . هەر قاچان كىشلەر - قىسمەن بولسىمۇ - ئاللانىڭ شەرئىتى بىلەن هۆكۈم قىلىدىغانلا بولسا ، ئىسلام ئىختىيارى هالدا بۇندىن ئىلگىرىكى فېئودالىزم شەيتانلىرىنى توسۇۋالغاندەك ، كاپىتالىزم شەيتانلى-

رىنىمۇ تۇسۇپ قالالايتى .

بىراق . . . بىز ياۋروپاغا . . . ئۆزئارا گىرەلىشىپ كەتكەن جاھىلد-
يەتكە قايتايلى .

«مۇقەررەر ئىقتىسادى تەرەققىيات» نىڭ پەيدا بولۇشى ، ھەرگىزمۇ
ماركسىزم جاھىلىيىتىنىڭ تەسەۋۋۇر قىلغىنىدەك بولمىدى . بەلكى تارىخ
سىزىقىدا قەدەملىرىنى يۆتكە ۋاتقان شەيتانلار زورۋانلىق ۋە كىشىلەرنى
ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىش مەقسىتىنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش ئۈچۈن ئىشلەپچىقد-
رىش ئۇسۇلىدىكى يېڭى تەرەققىياتنى مونوپول قىلىۋالدى .

بۇ ھەرگىزمۇ مۇقەررەرلىك ئەمەس ، بەلكى مەۋجۇت شارائىتنىڭ
تەبىئىي نەتىجىسى . . . ياكى «ھەر قاچان ئىنسانلار اللەنىڭ قانۇنى بىلەن
ھۆكۈم قىلمىسلا ، ئۇنىڭ ئورنىدا شەيتانلار ئۇلارغا ھۆكۈمرانلىق قىلىپ ،
قۇللۇق ۋە خارلىقنىڭ تەمىنى تېتتۇرىدۇ» دېگەندىن ئىبارەت مۇقەررەر-
لىك .

شۇنىسى ئېنىقكى يۇقىرى تەبىقىدىكى كاپىتالىزم سىنىپى ھوقۇق تارتد-
ۋېلىش ئۈچۈن تۆۋەن قاتلامدىكى فېئودالىزم سىنىپى بىلەن ئۆزئارا تىر-
كەشتى . ھەر ئىككىلى ئەھۋالدا شەيتانلارنىڭ ھۆكۈمران بولۇشى بۇ نورمال
ئىش . چۈنكى شەيتان مۇئەييەن بىر شەخس ياكى مۇئەييەن سىنىپ ئە-
مەس ، بەلكى ئۇ ئەزگۈچى ھۆكۈمران خالاس !

بىر قىسىم ئادەملەر ئۇنى ئۆزىگە ھۆكۈمران تىكلەپ ، ئۇنىڭ بىلەن
بىرلىكتە باشقا ئادەملەرنى قۇل قىلىدۇ . ئۇلار ئۆزئارا چېلىشىپ ، ئەڭ
ئاخىرىدا ئىقتىسادى جەھەتتە ئۈستۈنلۈككە ئىگە گۇرۇھلار شەيتاننىڭ ھۆ-
كۈمرانلىقىنى يالغۇز بىر ئۆزىنىڭ قىلىۋالىدۇ .

دەل شۇنىڭدەك ئۆز ۋاقتىدا قۇرەيش قەبىلىسى ئەرەب يېرىم ئارىلىدد-
كى باشقا ئازغۇن قەبىلىلەر بىلەن ئۆزئارا توقۇنۇشۇپ ، ئەڭ ئاخىرىدا
شەيتاننىڭ ھۆكۈمرانلىقىنى باشقا قەبىلىلەرنىڭ قولىدىن تارتىۋالدى . ھەمد-
دە ئۆزىنىڭ ئىقتىسادى نوپۇزى بىلەن ھەممىگە ئىگىداچىلىق ۋە ھۆكۈمراد-
لىق قىلدى ۋە باشقا كىشىلەرنى ئۇخشىمىغان شەكىلدە قۇل قىلىشقا
باشلىدى .

تارىخى ماتېرىيالىزم ھوقۇقىنىڭ بىر شەيتاندىن يەنە بىر شەيتانغا يۆتكىلىش شارائىتىدىن باشقىسى چۈشەندۈرمەيدۇ. لېكىن شەيتانلارنىڭ مەۋجۇت بولۇش سەۋەبلىرى زېمىندىكى مۇقەررەرلىك ئەمەس، بەلكى كىشىلەرنىڭ ئىرادىسى ئىكەنلىكى خەلقى ئالەمگە ئاشكارلىنىپ قىلىشتىن ئەنسىرەپ، چۈشەندۈرۈشنى چوڭقۇرراق ئېلىپ بارمايدۇ.

مانا بۇلار جاھىلىيەتنىڭ جاھىلىيەتچە ئىزاھاتى!

* * *

دەسلەپتە يېڭى مۇستەملىكچىلىكنىڭ بەلگىلىرى ئانچە ئېنىق بولمىدى ... بەلكى ئۇ ئازادلىق قىياپىتىدە ئوتتۇرغا چىقتى.

ئىشچىلار زېمىن قۇللۇقىدىن ئازاد بولدى.

خەلق فېئودالىزم قۇللۇقىدىن ئازاد بولدى.

ئازادلىق ماركىسى چاپلانغان بىر مۇنچە سىياسىي ۋە ئىجتىمائىي ئۆزگىرىشلەر پەيدا بولدى ... بۇلارنىڭ نامى: دېموكراتىيە!

ئەمەلىيەتتە يېڭى جاھىلىيەت مەلۇم دەرىجىدە نىسپىي ئەركىنلىك ۋە نىسپىي ياخشىلىق پۇرسەتلىرىنى ئۇلارغا بەردى. ئۇلار بۇنىڭغا ئالدىنىپ ئۇلارنى قورشاپ تۇرىۋاتقان، ۋە ئاستا - ئاستا ئۇلارنى يېڭى شەيتانلارنىڭ قۇل قىلىشىغا تاپشۇرۇپ بېرىۋاتقان ئېكسپىلاتاتسىيىنى ئۇلار ھېس قىلالمىدى.

ئەينى چاغدا شەخس قانۇنى شەكلىدە ئۆز زېمىنىدىن ئايرىلىش ھوقۇقىغا ئىگە ئەمەس ئىدى. ماددى ۋە مەنىۋى ئىشكەللەر ئۇنى يەرگە باغلاپ تۇراتتى.

بىر ۋاقىتلاردا ئۇ ياشاۋاتقان جەمئىيەت ئۇنىڭغا مەلۇم ئەخلاقى چەكلىمىلەرنى - پايدىلىق پاكى زىيانلىق بولسۇن - ئۇنىڭغا بەلگىلەيتتى. ئۇ بۇنىڭغا قارشى چىقىشقا پېتىنالمايتتى. بولمىسا جەمئىيەتنىڭ ئەيىبلىشىگە ئۇچرايتتى. (گەرچە جەمئىيەت ئىچكى دۇنياسىدا ئاشۇ چەكلىمىلەرنىڭ قىممىتىگە ئىشەنمەيدىغان بولسىمۇ)!

بىر چاغلارغا كەلگەندە ئەزگۈچى چېركاۋ ھۆكۈمرانلىرى ئۇ (شەخس) نىڭ ئۈستىگە مىنىۋالدى. ئۇ بۇنىڭغا قارشى چىقىشقا پېتىنالمىدى. بولمىسا دىندىن چىققان ھېسابلىنىپ، لەنەت تاشلىرى ئۇنىڭ بېشىغا ياغدۇرۇلىدى.

بىر چاغلارغا كەلگەندە بۇ شەخس شەھەرگە تاشلاندى. ئۇ شەھەر كوچىلىرىدا ئەركىن ھالدا كىزىپ يۈرىدىغان بولدى. ئەمدى ھېچكىم ئۇنى كۆزەتمەيدۇ. ئۇ شەھەردە ئەركىن ھالدا ئەسكىلىكلەرنىڭ ھەممىنى قىلالايدىغان بولدى. ئەمدى ھېچكىم ئۇنىڭغا ماراپ تۇرمايدۇ. ئۇ چېركاۋ ھۆكۈمرانلىقىدىن قۇتۇلدى. ئەمدى ھېچكىم ئۇنى دىندىن چىقىش تۆھمىتى بىلەن ئەيىبلىمەيدۇ.

ئۇ ئەركىنلىكنى ھەقىقىي ھېس قىلدى.

بۇندىن ئىلگىرى بولۇپ باقمىغان نۇرغۇن ئەركىنلىكلەر ئۇنى خۇشال قىلدى.

قاتناش ئەركىنلىكى، پائالىيەت ئەركىنلىكى، سۆز ئەركىنلىكى، كېزىت ئەركىنلىكى . . . ۋە بۇندىن ئىلگىرى مەۋجۇت بولمىغان كاپالەت ئەركىنلىكى . . . قاتارلىقلار.

ئەرز قىلىش كاپالەتنامىسى، سوراق قىلىش كاپالەتنامىسى، سوت قىلىش كاپالەتنامىسى . . .

ھەقىقىي ئەركىنلىك ۋە كاپالەت . . . ئىنسان بۇنىڭدىن ئۆزىنىڭ ھەقىقىي ئەركىن بولغانلىقىنى ھېس قىلىشى كېرەك!

. . . پارلامېنت . . .

سايلام ئەركىنلىكى . . .خەلق ھۆكۈمىتى. . .خەلق ۋەكىللەرقۇرۇلتىيى ... خەلقنىڭ ئىرادىسىگە ۋەكىللىك قىلىدۇ!

ئىنسان پۈتۈنلەي «ئازاد» بولۇشى كېرەك!

ئەنە ئاشۇلار يېڭى جاھىلىيەت كاپىتالىزم دەۋرىدە باشتىن كەچۈرگەن شېرىن خىياللار. ئۇنىڭ سىرتقى كۆرۈنۈشى تولىمۇ گۈزەل.

ئىلىم ۋە ماددى تەرەققىيات مەيدانىغا كېلىپ، ئىنساننى يالغۇز يەرگە قۇل بولۇشتىن، ئەخلاق ئىشكەللىرىدىن، چېركاۋ ھۆكۈمرانلىرىدىنلا ئازاد

قىلىپ قالماستىن ، بەلكى ئۇنى پارلامېنت ھوقۇقى ۋە قانۇنچىلىق ئورگانـ لىرىغا ئىگە قىلدى . ھەممە ئۇلارنى «تىرىشچانلىق» مۇشەققىتىدىن ئازاد قىلدى .

ئىلىم ۋە ماددى تەرەققىيات ئىنسان ئېنېرگىيىسىنى خورايتقۇچى ئەمگەك مۇشەققىتىدىن ئىنساننى ئازاد قىلىپ ، قىيىنچىلىقنى مېخانىكا ئۈستىگە يۈكلەپ قويدى ... بۇ ئىنسان ئەڭ ئاخىرىدا زاپاس ئېنېرگىيە بىلەن ھاياتقا كۆز تىككەن ، روھلۇق ھەم يەڭگىل ھالدا «ئازادلىققا» ئېرىشتى .

بىز بۇ يەردە مۇشۇ يېڭى جاھىلىيەتكە قوشۇلۇپ كەلگەن قانداقتۇ ئىجتىمائىي ، ئىقتىسادى ئەخلاقى ياكى ئىدىيۋى ئازغۇنلۇقلار ھەققىدە سۆزـ لىمەيمىز . بەلكى يالغۇز سىياسەت توغرىسىدا توختىلىمىز (گەرچە ھايات رېئاللىقتا ئۆزئارا باغلانغان ۋە گىرەلەشكەن بولۇپ ، سىياسەت ـ ئىجتىماـ ئىي ، ئىقتىساد ، ئەخلاق ۋە ئىدىيە قاتارلىقلاردىن ئايرىلالمايدىغان بولسىـ مۇ ! چۈنكى ئىنسانىيەت روھى ، ۋە ئىنسانىيەت ھاياتى پارچىلانمايدۇ ۋە بىر ـ بىرىدىن ئايرىلالمايدۇ . ئەمما تېخىمۇ ئېنىق بولۇشى ئۈچۈن بىز بۇ بۆلۈمدە تەتقىقات زۆرۈرىيىتىدىنلا يالغۇز سىياسەت ئۈستىدە توختىلىمىز )

.

سىياسەتتە چېركاۋ ھۆكۈمرانلىقىدىن (الله ھۆكۈمرانلىقىدىن ) قۇتـ ـۇلغان يېڭى جاھىلىيەت «خەلق ئىرادىسى» بىلەن ھۆكۈمرانلىق قىلىۋاتقىـ نىدا ، رېئاللىقتا مەۋجۇدىيىتى يوق گۇمان بىلەن ھۆكۈمرانلىق قىلىدىغانـ لىقىنى جاكارلىمىدى . ئەمەلىيەتتە ئۇ اللهنىڭ قانۇنى بىلەن ھۆكۈمرانلىق قىلمىغاندا ئۇنىڭ ئالدىدا شەيتاننىڭ ئىرادىسى بىلەن ھۆكۈمرانلىق قىلىشـ تىن باشقا ھېچقانداق يولنىڭ يوقلىقىنى جاكارلىمىدى .

«خەلق ئىرادىسى» يېڭى جاھىلىيەتنىڭ ساختىلىقىنى پاپىدىغان سىرتـ قى كۆرۈنۈش .

«شەيتان ئىرادىسى» مۇشۇ ئىپلاس جاھىلىيەتنىڭ ھەقىقىي ماھىيىتى . جاھىلىيەت مەيدانىدىكى تارىخى ئىزاھات جاھىلىيەتلەرنىڭ تارىخىنى ئېنىق چۈشەندۈرۈپ بېرىدۇ . ھۆكۈمرانلىق قىلغۇچى سىنىپ باشقا سىنىپـ

لارنىڭ مەنپەئىتىنى قۇربان قىلىش بەدىلىگە ئۆز مەنپەئىتى ئۈچۈن ھۆكۈمرانلىق قىلىدۇ.

سايلام، پارلامېنت، پارلامېنت ھۆكۈمىتى، ئاساسىي قانۇن . . . قاتارلىق تەشكىلاتلارنىڭ ھەممىسىگە ماھىيەتتە شەيتانلار ھۆكۈمرانلىق قىلىدۇ.

دەسلەپتە ئىشلار بىر پۈتۈن ئېنىق بولۇپ كەتمىدى.

يېڭى جاھىلىيەتنىڭ ئالدام خالتىسىغا چۈشۈپ كەتكەن «ئاقكۆڭۈل كىشىلەر» ھاياتنى ئىنساننىڭ ھۆرمىتىگە لايىق ئالىيجاناپ، پاك، يۈكسەك تەرتىپ بويىچە قۇرۇپ چىقىمىز دەپ ئويلىغانىدى. چۈنكى «سىرتقى قىياپەت» ئۇلاردا مۇشۇ گۇماننى پەيدا قىلدى.

ياكى خەلق ئۆزى قوللايدىغان پارلامېنتنى سايلايدۇ. پارلامېنت بولسا خەلقنىڭ ئىرادىسى ۋە ئۇلارنىڭ مەنپەئىتى ئۈچۈن قانۇن تۈزۈش كېرەك!

لېكىن ماھىيەتتە ھۆكۈمرانلىق قىلغۇچىلار يەنىلا كاپىتالىزم شەيتانلىرى ئىدى.

بۈگۈن مەسىلىنىڭ سۈرىتى ھەممىگە تونۇشلۇق بولۇپ قالدى. ئۇ تەپسىلى بايان قىلىشقا مۇھتاج ئەمەس ... يەرشارىنىڭ ھەرقايسى جايلىرىدىكى ئاخبارات ۋاستىلىرى ئارقىلىق ئاخىرقى يىللاردا كاپىتالىزم ھەققىدە ئېيتىلغان بەزى ئەھۋاللار، كاپىتالىزمنىڭ رەزىللىكى، زوراۋانلىقى ۋە بۇزۇقلۇقىنى ئېچىپ بېرىشتە؛ شۇنداقلا كاپىتالىزمنىڭ خۇسۇسىي مۇددىئالىرىنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش، جاپاكەش خەلقنىڭ قېنىنى شوراش، ئىشلارنى مۇساپىرلارنى ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىش بىلەن ئاخىرلاشتۇرۇش ھەققىي، ئەركىنلىك ۋە ھەقىقىي ئادالەت تەلەپ قىلغۇچىلارغا قارىشى تۇرۇش، شەيتانلاردىن ھوقۇق تارتىۋېلىش قاتارلىقلاردا ھۆكۈمرانلىق ھوقۇقىدىن قانداق پايدىلانغانلىقىنى بايان قىلىپ بېرىشتە بىزنى يېتەرلىك پاكىت بىلەن تەمىن ئېتىدۇ.

تۆۋەندىكى ئاددىي مىساللار بۇنىڭغا يېتەرلىك!

«1926 ـ يىلى ئەنگلىيىدە يۈز بەرگەن ئومۇمىيۈزلۈك ئىش تاشلاش ھادىسىنى ئەسلەپ ئۆتەيلى! ھۆكۈمەت بارلىق كۈچىنى ئۆزىنى قوغداشقا

قاراتتى . كاپىتالىزم قانۇنى ئىش تاشلاشنىڭ قانۇنسىز ئىكەنلىكىنى جاكار-
لىدى . ساقچى - ئوفىستېر ۋە ھەربىي قىسىملار جىددىي يۈرۈش قىلدى .
تاڭكىلارنى ئىشقا سېلىپ ھۆكۈمەتنى قوغدىدى . ئىش تاشلاشنى ئەمەلدىن
قالدۇرۇش ئۈچۈن بارلىق قاتناش ۋاستىلىرىنى ئىشقا سالدى . ئۇنىۋېرسى-
تېت ئوقۇغۇچىلىرىدىن بىر بۆلۈك ياشلارنى ئومۇمىي قاتناش ۋاستىلىرىغا
رەھبەرلىك قىلىشقا چاقىردى . گېزىت ۋە رادىئولار خىزمەتكە سېلىندى .
ھۆكۈمەت ئىشچىلارغېتىغاجاسۇسلارنى كىرگۈزدى . ئىشچىلارنىڭ ئىقتىسا-
دىنى مۇسادىر قىلىش ۋە ئىش تاشلاش ھەرىكىتىنىڭ رەھبەرلىرىنى قاماققا
ئېلىش ئارقىلىق ۋەكىللەرگە تەھدىت سالدى... » .
مانا بۇ ئىشلار ئەنگلىيىدە ... دېموكراتىك دۆلەتتە ... يۈز بەرگەن
ئىشلار ... بۇ ئەنگلىيىلىك ئادەمنىڭ سۆزى ، ھەرگىزمۇ ئەنگلىيە دۈشمەن-
لىرىنىڭ سۆزى ئەمەس !
ئەمما ئامېرىكىدا ئىشلار بۇنىڭدىمۇ قورقۇنچلۇق .
ئۇ يەردە قاتىللىقنى ئۆزىگە كەسىپ قىلىۋالغان بىر تۈركۈم پالتىچى
كاللاركېسەرلەر بولۇپ ، ئۇلار كاپىتالىزم ھاكىمىيىتىگە قارشى چىققۇچى-
لارنى تۇرمىگە قاماش ، قىيناش ۋە زورلۇق تۈرىدىكى تۈغۈلغاندا ئۆلتۈرۈش
قاتارلىق ئۇسۇللار بىلەن جازالاش ئۈچۈن «دېموكراتىيە» نىڭ خىزمىتىنى
قىلىدۇ .
ھارۋۇلىدلاسكى «ھازىرقى دەۋردىكى ئىنقىلاب ھەققىدە مۇلاھىزىلەر»
ناملىق كىتابىدا مۇنداق يازىدۇ : «ئىنسان مەدەنىيەت ئەركىنلىكىگە مۇنا-
سىۋەتلىك تېمىنى تەتقىق قىلىش ئۈچۈن ئامېرىكا ياشانغانلار مەجلىسى
بەلگىلىگەن «لاپلوت» ئۇيۇشمىسىنىڭ قارارىغا ئوخشاش ھۆججەتلەرنىڭ
مەزمۇنىنى ئوقۇش كېرەك . ئۇ شۇ ئارقىلىق مۇشۇ مۇناسىۋەتنىڭ دائىرى-
سى ھەققىدە توغرا نۇقتىئىنەزەرگە ئىگە بولالايدۇ .
«پارىخورلۇق ، جاسۇسلۇق ، تەھدىت سېلىش ، «چاناپ ئۆلتۈرۈش »
ئالىي سوت ۋە ئوتتۇرا سوت مەھكىمىلىرىنى قەستەن مونوپول قىلىۋېلىش
رەزىللىكى قاتارلىقلار ... لارنىڭ ھەممىسى ئامېرىكىدىكى ئىشچىلارنىڭ
رەھبەرلىرى ئارقا تېرەك قىلىدىغان بىرخىل باشقۇرۇش ئۇسۇلىدىن باشقا

نەرسە ئەمەس .

«ئۇ يەردە كۆپلىگەن چوڭ تېپتىكى سانائەت بىرلەشمىسى بار . ئۇلار-نىڭ پىلمۇت ۋە ياش ئاققۇزغۇچى بومبىلار بىلەن قوراللانغان خۇسۇسىي ئارمىيلىرى بولۇپ ، بۇلارغا تايىنىپ ۋەكىللەرنىڭ زاۋۇتقا باستۇرۇپ كىر-لىشىگە تاقابىل تۇرىدۇ .

«ئۇنىڭدىن باشقا بۇ جايدا - ئامېرىكا قوشما شتاتىدا - بىر قىسىم رايونلار بار . مەسىلەن : سىناتۇر «لونجى» نىڭ زامانىسىدىكى «لويزانا» ، «هاج» گېنىرال زامانىسىدىكى «جىرسى» ، ۋە «كالپورنىيە» شتاتىدى-كى ئىمپېرتۇر جىلغىسى قاتارلىقلار . بۇ رايونلاردا ئىشچىلارنىڭ پۈتۈن ئىقتىسادىي كۈچلەرنى كونترول قىلىش ئارقىلىق ، هوقۇقنى ئۆز چاڭگىلى-غا كىرگۈزۈۋېلىش ئىرادىسي ئالدىدا ئامېرىكىنىڭ هوقۇقىنى ئېلان قىلىش ئۈچۈن هېچقانداق ئىمتىيازغا ئېرىشەلمىگەنىدى .

«ئەگەر بىز 1940 - يىلى پاشىزىم ئىدىيىسى دېموكراتىك پرىنسىپ-لارنىڭ سىرتقى كۆرنىشلىرىنى قوبۇل قىلىش پەردىسى ئاستىدا ئامېرىكىد-لىق ئىشچىلارنىڭ ئىچكى دۇنياسىغا چوڭقۇر سىڭىپ كەتتى . دېسەك ، بۇ هۆكۈمىمىزدە قىلچە ئاشۇرىۋەتكەن بولمايمىز » .

ئامېرىكىدىكى ئىشلار يازغۇچى ۋە ئاپتورلارنىڭ گۇۋاهلىق سۆزلىرىگە مۇهتاج ئەمەس !

«ئۆكتىنچىلىك روهى» ئامېرىكا كاپىتالىزىمنى تارىختىكى ئەڭ قور-قۇنچلۇق سۇيقەست مەسىلىسىدەك كۆپكۈندۈزدە ئوپئوچۇق جىنايەتلەرنى سادىر قىلىش دەرىجىسىگە يەتكۈزدى . ئامېرىكا زۇڭتۇڭى كىندى قان شورىغۇچى كاپىتالىزمنىڭ مەنپەئىتى ئۈچۈن ئۆلتۈرۈۋېتىلىدى . چۈنكى كاپىتالىزم كىندىنىڭ تىنچلىق تەشەببۇسىنىڭ دۇنيانىڭ جىددىي ۋەزىيىتىنى پەسەيتىۋېتىشتىن ئەندىشە قىلاتتى . ناۋادا هەربىي ئىلشەپچىقىرىش سانائى-تىنى مەدەنىيەت مەهسۇلاتلىرىنى ئىشلەپچىقىرىشقا ئۆزگەرتىۋەتكەندە ، كاپى-تالىزمچىلار هەربىي سانائەت ئارقىلىق قولغا كەلتۈرىۋاتقان قورقۇنچلۇق پايدىغا هەرگىز ئېرىشەلمەيتتى . شۇ سەۋەبتىن كىندى كۈندۈزدىلا ئۆلتۈرۈ-ۋېتىلدى . ئۇنىڭ سۇيقەست بىلەن ئۆلتۈرۈلۈش هادىسىسىنىڭ پەيدا بولۇ-

شى ، ئىپتىدائىي ھالەتتىكى بىر مىللەتكە نىسبەتەن بەكلا بالدۇرلۇق قىلاتتى .

مەسىلىنىڭ ماھىيىتىگە قارىتا كىشىلەرنى بىخۇدلاشتۇرۇش ئۈچۈن بارلىق چارە ئامالالارنى ئىشقا سالدى .

مانا بۇلارنىڭ ھەممىسى كاپىتالىزمنىڭ ئەخلاقىنى بۇزۇش ، كىشىلەرنىڭ رىسقىغا چاڭگال سىلىش ، يەر شارى خەلقلىرىنى قۇل قىلىش ئۈچۈن ، مۇستەملىكىچىلىك دائىرىسىنى كەڭەيتىشتىكى بىر قىسىم جىنايەتلىرى .

روشەن ھەقىقەت شۇكى ! يالغان «دېموكراتىيە» كاپىتالىزمنىڭ «دىكتاتورسى» غا ئايلاندى . بەلكى ئىنسانلارنى قۇل قىلىپ ، ئۇلارنىڭ گەدىنىگە مىندىغان شەيتانلارغا ئايلىنىپ كەتتى .

* * *

مۇشۇ ئىشلارنىڭ اللەنىڭ پرىنسىپىدىن ئېغىپ كېتىش سەۋەبىدىن يۈز بەرگەنلىكىنى جاھىلىيەت ئېتىراپ قىلمايدۇ . چۈنكى جاھىلىيەت باشتىلا اللەنىڭ پرىنسىپىنى تونۇمايدۇ ، ۋە ئۇنى ئېتىراپ قىلمايدۇ . ھاياتىدا اللەنىڭ پرىنسىپىدىن ئۈزۈلگەن ھالدا ياشايدۇ . ئىشلارنى زېمىن تالىشىش ، مەنپەئەت تالىشىش ۋە سىنىپلار ئارا تىركىشىش ئىچىدە چەكلەنگەن تار دائىرىدىلا كۆرىدۇ .

جاھىلىيەت شۇنى ئېتىراپ قىلمايدۇكى ، اللە ئۆزىنىڭ ئىلاھى پرىنسىپىدا جازا ۋە مونوپۇل قىلىشنى چەكلىگەن چاغدا ، كىشىلەر بىلمەيدىغان ئىشلارنى بىلەتتى . كىشىلەر چۈشەنمەيدىغان ياخشىلىقلارنى ئۇلارغا ئىرادە قىلاتتى . مەنپەئەتلەر تەڭپۇڭ بولغان ، ئادالەتنى بەرپا قىلىپ ، زوراۋانلىقنى چەكلەيدىغان پرىنسىپلارنى ئۇلارغا بەلگىلەيتتى .

جازانە مەسىلىسى ئىقتىسادى مەسىلە بولغىنى ئۈچۈن بىز بۇ يەردە ـ سىياسەت بايدا ـ جازانە ھەققىدە تەپسىلى سۆزلىمەيمىز . بىراق شۇنداق ئېيتالايمىزكى ، ئەگەر جازانە بىلەن مونوپۇلىيەت بولمىغاندا ، ئىنسانىيەتكە

ئەڭ ۋەھشىي ئازابلارنىڭ تەمىنى تېتىتۇرۇۋاتقان زوراۋان كاپىتالىزم دىك-تاتۇرىسى ھەقىقەتەن ئورنىدىن دەس تۇرالمىغان بولاتتى. بۇ ئىككىسى كاپىتالىزمنىڭ ئىككى تۇۋرۇكى ۋە تايانچىسى. بۇ ئىككىسى اللەنىڭ پرىن-سىپىدا چەكلىنىدۇ. اللەنىڭ قانۇنى بىلەن ھۆكۈم قىلىش مەيلى ئىقتىساد ياكى سىياسەت دۇنياسىدا بولسۇن، شەيتانلار بىلەن ئىنسانلارنى قۇل قىلىش ئوتتۇرىسىدىكى بىردىنبىر توساقتۇر.

*　　*　　*

بىز تارىخنى بويلاپ ئىشنى داۋاملاشتۇرايلى!...

كاپىتالىزمنىڭ زالىملىقى كۆچەيگەنسېرى كىشىلەر چۆچۈپ، ئۆزئارا چىلىشىشقا باشلىدى...

لېكىن ئۇلار بىر - بىرى بىلەن چىلىشسىمۇ، بەرىبىر اللەنىڭ پرىنسىپىدىن يىراق ھالدا ئۇزاققا سوزۇلغان جاھىلىيەت ئىچىدە ئىدى.

شۇندىن كېيىن ئۇلار مىڭ بىر جاپا - مۇشەققەت ئىچىدە شەيتاننىڭ چاڭگىلىدىن قۇتۇلۇپ چىققان بولسىمۇ، بىراق ئۇلار ئۇزاق مەزگىللىك ئازابتىن كېيىن ئوخشاشلا راھەت - بەخىش ئەتكۈچى سايىنىڭ قىشىغا قايتىپ كېلەلمىدى... شۇندىن كېيىنلا ئۇلارنى يەنە بىر شەيتان ئۆز ئىلى-كىگە ئالدى. بۇ قېتىم ئۇ يۈزىدىن «دېموكراتىيە» نىقابىنى ئېلىۋەتكەن بولۇپ، چىرايىنى ئوچۇق كۆرسەتتى ھەمدە بېشىدىن باشلاپلا ئۆزىنى «پرو-لېتارىيات» دىكتاتۇرىسى دەپ ئاتىدى.

كاپىتالىزم دىكتاتۇرىسىدىن پرولېتارىيات دىكتاتۇرىسىغا ئۆزگەردى. اللەنىڭ پرىنسىپىدىن يىراق بولغان ھالدا شەيتاندىن شەيتانغا ئۆزگەردى.

تارىخنىڭ جاھىلىيەتچە ئىزاھاتى كوممۇنىزمدىن ئىبارەت ئەڭ ئاخىر-قى غايىگە يېتىش ئۈچۈن سەۋەب، نەتىجە ۋە مۇقەررەر زىددىيەت كۆرەشلە-رى بىلەن كەڭ دائىرىدە ئايلاندى. شۇنداقلا ئۇ پرولېتارىيات سىنىپىنىڭ ھۆكۈمرانلىق قىلىشى ئۈچۈن باشقا سىنىپلارنى قىرغىن قىلغاندىن كېيىن «پرولېتارىيات» دىكتاتۇرىسى ئاستىدا ئەمەلگە ئېشىشنى كۈتىۋاتقان «ئو-

توپىيە» [1] ۋە مۇشۇ دۇنيادىكى تەڭداشسىز ھوزۇر ھالاۋەتلەرنىڭ شېرىن چۈشىنى كۆردى. ئەمەلىيەتتە بۇ نەشكەش ۋە ئەپيونكەش بەڭگىلەرنىڭ خىيالىدىن ھېچقانچە پەرقلەنمەيدۇ.

* * *

ئىشچىلار بىلەن كاپىتالىزم ئوتتۇرىسىدا مۇقەررەر تىركىشىش پەيدا بولىدۇ. يىراق بۇ تىركىشىش ئېنگىلس مەسخىرە قىلغان مەڭگۈلۈك ھەق ئادەلەت نامى بىلەن ئەمەس، بەلكى مۇقەررەر زىددىيەتلەرنىڭ تىركىشىش نامى بىلەن پەيدا بولىدۇ. كاپىتالىزم قانۇن چىقىرىش، ھۆكۈم قىلىش ۋە ئىجرا قىلىش قاتارلىق پۈتكۈل بويسۇندۇرۇش ۋاستىلىرى بىلەن ئىش-چىلار سىنىپىنى ئۆزىگە بويسۇندۇرماقچى بولىدۇ… ئاخىرىدا مۇقەررەرلىك يېتىپ كېلىدۇ. ئىشچىلار غەلىبە قىلىپ ھوقۇق تارتىۋالىدۇ. ئىشلەپچى-قىرىش ئامىللىرى ئۇچۇن خۇسۇسىي مۈلۈكچىلىكنى ئەمەلدىن قالدۇرۇپ، ئۇنىڭ ئورنىدائۇمۇمى مۈلۈكچىلىكنى تۇرغۇزىدىغان پرولېتارىيات دىكتار-تۇسىنى بەرپا قىلىدۇ. مونوپول قىلغۇچى سىنىپلارنى يوقۇتۇپ، پرولېتارد-ياتنىڭ مەنپەئىتىنى كۆزلەيدىغان ھاكىمىيەتنى قۇرۇپچىقىدۇ. (ياق!ئۇ-ھۆكۈمرانلىق قىلغۇچى سىنىپ بولغانلىقى ئۇچۇنلا ھەق - ئادالەت دەپ ئاتالمايۋاتىدۇ)

پرولېتارىيات سىنىپى ھەربىر ئادەمدىن ئۇنىڭ كۈچىگە لايىق پايدىلى-نىپ، ھەربىر كىشىگە شۇنىڭ ئېھتىياجىغالايىق ھەق بېرىدۇ… ئەڭ ئاخىرىدا دۆلەت يوقۇلۇپ، نامى يوق نەرسىلەرگە ئايلىنىدۇ. ئەنە شۇ چاغدا ئۇلار كۆزلىگەن ھوزۇر - ھالاۋەت نەشە، خرۇئىن، ۋە ئەپيوننىڭ ئىس - تۈتەكلىرى ئۈستىدە رېئاللىققا ئايلىنىدۇ.

مۇشۇ تېمىدىكى تارىخنىڭ جاھىلىيەتچە ئىزاھاتى كۆتۈرۈۋالغان ئەپسا-نىلەر يىغىندىسىدىن نەزەرنى ساقىت قىلغاندىمۇ، ئەينى چاغدا ماركس

---

[1] خىيالى سوتسىيالىزم

كوممۇنىزمنىڭ ئالدى بىلەن ياۋرۇپادىكى ئەڭ چوڭ سانائەت دۆلىتى ئەنگ-لىيىدە قۇرۇلىدىغانلىقىنى ئالدىن خەۋەر قىلغانىدى. چۈنكى ئۇنىڭ قارا-شىچە ئىشچىلارنىڭ ھوقۇق تاپشۇرىۋېلىپ، كاپىتالىزمنى ئاغدۇرۇپ تاشلا-شقا تۇرتكە بولىدىغان كۆرەشنىڭ مەيدانغا كېلىشى «مۇقەررەرلىك» ئىدى. لېكىن كوممۇنىزم ئەمەلىيەتتە دۇنيادىكى سانائەت جەھەتتە ئەڭ قالاق رايونلاردا - ئالدى بىلەن رۇسىيىدە ئاندىن كېيىن جۇڭگودا - قۇرۇلدى. ئەنگلىيە بولسا ماركس ئالدىن خەۋەر قىلىپ سەكسەن يىل ئۆتكەندىن كېيىنكى 20 - ئەسىردىمۇ كاپىتالىزم ھالىتىدە تۇرۇۋاتىدۇ.

دۆلەتلەر يوقۇلۇپ، ھۆكۈمرانلىق تارىخ بېتىدىن ئىزسىز ئۆچۈرلىد-غان، ئىنسانلار قەلبىدە ئۆچ - ئاداۋەت، ئاچكۆزلۈك، ئارزۇ - ھەۋەس بولمايدىغان پاك پەرشتىلەرگە ئايلىنىدىغان يىراق كەلگۈسىنى ئالدىن خە-ۋەر بېرىش «خوراپىيلىق» قا ئايلاندى. لېنىن - ستالىن پرىنسىپلىرى-نىڭ كۆپ قىسمى 40 يىل ئىچىدە ئارقىغا چېكىندى. چۈنكى مەلۇم دەرىجىدە خۇسۇسىي مۇلۇكچىلىككە رۇخسەت قىلدى. ئىش - ھەققىدە پەرقلىق بولۇشنى يولغا قويدى. كوممۇنا تۈزۈمىدىكى دېھقانچىلىق ئىشلەپ-چىقىرىشنىڭ ئاجىزلاپ كېتىشى كەسكىن ھالدا، يەرگە خۇسۇسىي ئىگد-دارچىلىق قىلىشنى قايتۇرۇپ كىلىشنىڭ زۆرۈرلىكىنى ئىسپاتلىدى.

بىز مۇشۇ ئەپسانىلەرنىڭ ھەممىنى نەزەردىن ساقىت قىلىۋېتىپ، يالغۇز بىرلا تېما - سىياسىي تەرەپ - ھەققىدە سۆزلەپ ئۆتىمىز، بىز پرولېتارىيات «دىكتاتۇرىسى» ھەققىدە سۆزلەيمىز.

بىراق بىز سۆزلەشكەن مۇھتاج ئەمەس!

خورۇشوپ كوممۇنىستىك پارتىيىنىڭ 22 - قۇرۇلتىيىدا مەركىزى كومىتېتقا بەرگەن دوكلاتىدا مۇنداق دەيدۇ: «ئەينى چاغدا بىر شەخسنىڭ دۆرىدە (ستالىننىڭ دەۋرىدە) پارتىيىگە، دۆلەتكە ۋە ئىقتىسانتقا رەھبەرلىك قىلىشتا نۇرغۇنلىغان بۇزۇقچىلىقلار تار قىلىپ كەتتى. مەسلەن: ئۆزى خالىغانچە قانۇن چىقىرىش، جىنايەتنىڭ ئىزىنى ئۆچۈرۈش، ئېھتىياتچان-لىق بىلەن ھەرىكەت قوللىنىش ۋە يىگىلىقتىن قورقۇش قاتارلىقلار. ئاشۇ شارائىتتا ئاز بولمىغان خوشامەتچى، تەخسكەش ۋە ساتقىنلار پەيدا بولدى.

ستالىن ئۆلگەندىن كېيىن رۇسىيە گېزىتلىرىنىڭ ئۇنى نېمىدەپ ئەيىبلىگەنلىكى كىشىلەرنىڭ خاتىرىسىدىن كۆتۈرۈلۈپ كەتكىنى يوق ··· قانخور ، قاتىل ، جىنايەتچى ، سوتسىيالىزم تۈزۈمىنىڭ خائىنى···

پرولېتارىيات دىكتاتۇرىسىدىكى دىكتاتۇرا تۈزۈمىنىڭ قانچىلىك قەبىھ ، قانچىلىك رەھىمسىز ۋە قانچىلىك ۋەھشىي ئىكەنلىكىنى ئىنسان خىيال قىلىپمۇ ئۆلگۈرەلمەيدۇ .

مۇددەتسىز قاماققا ئېلىش ، ئادەم تەسەۋۋۇر قىلىشتىنمۇ تىنى شۈركىنىدىغان ۋەھشىلەرچە ئازابلاش : ئۆلۈمگە ھۆكۈم قىلىش ياكى بىر ئۆمۈر تۈرمىگە سولاش بىلەن ئاخىرلىشىدىغان جازالاش ئۇسۇللىرى ··· نىڭ ھەممىسى «مۇقەددەس داھى» غا ۋە ئۇنىڭ چەكلىمىسىز ھوقۇقىغا قارشى چىقىش خىيالىدا بولغان ھەرقانداق ئادەمگە كەڭ دائىرىلىك يۈرگۈزىدىغان ئادەتتىكى ئۇسۇللاردىن ئىبارەت .

جاسۇسلۇق ۋە تىرررولۇق ئۈستىگە قۇرۇلغان ساقچى ـ ئوفىتسېرلار دۆلەت باشقۇرۇشىنىڭ «مۇھىم» ۋاستىسى .

ئىنسان ھۆرمىتىنى سۇندۇرغۇچى ئەبەدىلىك قورقۇنچ شەخسنىڭ ئادەتتىكى ۋەزىيىتى .

مۇشۇلارنىڭ ھەممىسى سايلام ، ۋەكىللەر مەجلىسى ، خەلق پارلامېنتى ، سوۋېت فىدراتسىيىسى ۋە ئۇنىڭدىن باشقا باش ـ ئاخىرى يوق ناملاردىن ئىبارەت نىقاپ ئاستىدىكى ئىشلار ئىدى .

ئەركىن گېزىتلەر داھىلار ھايات چېغىدا ئۇنىڭ ئۇلۇغلىقىنى مەدھىيىلىسە ، داھىلار ئۆلگەندىن كېيىن يېڭى داھىنىڭ بۇيرۇقى بىلەن ئۇنىڭ يۈزىگە تۆكۈرۈپ ، بېشىغا يۇندا چاچتى .

مانا بۇلار پرولېتارىيات دىكتارتۇرا تۈزۈمدىكى سىياسىي ھاياتنىڭ كۆرنۈشلىرى بولۇپ ، پرولېتارىيات ئۆزى ھۆكۈمرانلىق قىلىدىغان رايونلارنىڭ ھەممىگە بارلىقى بىلەن يۆتكىلىپ باردۇ . چۈنكى بۇلار مۇشۇخىل ھۆكۈمرانلىقنىڭ ئادەتتىكى كۆرنىلشىرى بولۇپ ، ھەرقانداق جايدا ئۇنىڭ باشقا كۆرنىشلىرىنى تاپقىلى بولمايدۇ .

* * *

ئىشلارنى يۈزەكى چۈشىنىدىغان ۋە بۇنىدىن ئىلگىرى جاھىلىيەت ئىچىدە ياشىغان ئاقكۆڭۈل ياكى ساددا ئادەملەرنى ھەقىقەتنى كۆرۈشتىن، ئىشلارنىڭ جاھىيەتلىك سەۋەبىنى چۈشىنىشتىن توسۇپ تۇرىدىغان بىر ئىدىيە مەۋجۇت .

ئاشۇ ئادەملەر مەيلى كاپىتالىزم دىكتاتۇرىسى بولسۇن ياكى پرولېتارىيات دىكتاتۇرىسى بولسۇن ئۇلارنىڭ ھەربىرىنىڭ ئۈستىگە ئازىراق «ئەركىنلىك» ياكى «دېموكراتىيە» نىڭ سۈيىنى سېپىش ئارقىلىق بۇ بۇزۇق ھاكىمىيەت تۈزۈملىرىنى ئىسلاھ قىلغىلى بولىدۇ، دەپ ئويلايدۇ. ۋە ئىشلارنى اللەغا تاپشۇرۇپ ... بۇ كۆڭۈلدىكىدەك غايە بەلكى ناۋاتتەك گەپ .

بۇ ئادەملەر اللەنىڭ پىرىنسىپى ۋەھىدايىتىدىن يىراق ھالدا ئىدىيىۋى جاھىلىيەت ئىچىدە ياشاۋاتىدۇ . ئۇلار بۇ خىل تۈزۈملەرنىڭ ھەممىسىدىكى جاھىلىيەتنىڭ بۇزۇق تەسىرلىرىنى كۆرمەيدۇ . ئەمەلىيەتتە ئۇلار بۇ تۈزۈملەر اللەنىڭ پرىنسىپىغا ئاساسلانمايدىغان، اللەنىڭ قانۇنى بىلەن ھۆكۈم قىلمايدىغان شەيتاننىڭ تۈزۈملىرى ئىكەنلىكىنى بىلمەيدۇ .

بۇ شەيتانلاردىكى قىيىنچىلىق ئەركىنلىك ۋە دېموكراتىيىنىڭ ئازىراق سۈيىنى سېپىش ئارقىلىق سەۋەب قىلىشنى قوبۇل قىلىدىغان يۈزەكى قىيىنچىلىق ئەمەس . بەلكى ئۇ تۈزۈم قۇرۇلمىسىدا بۇنىڭدىن نەچچە ھەسسە چوڭقۇر . كاپىتالىزم تۈزۈمى دىكتاتۇرا تۈزۈمدىن باشقا نەرسە ئەمەس . كوممۇنىزم تۈزۈمى ـ ئوخشاشلا ـ دىكتاتۇرا تۈزۈمدىن باشقا نەرسە ئەمەس . اللەنىڭ ھاكىمىيىتىدىن باشقا ھەرقانداق ھاكىمىيەت شەيتاننىڭ ھاكىمىيىتى بولۇشى كېرەك ... بۇ يەردە قايسى بىر ئەركىنلىك ياكى دېموكراتىيىنىڭ ئارلاشمىسىغا تايىنىپ «پەزىلەتلەر» نى ساقلاپ قالغىلى، بۇزۇقچىلىقلارنى تۈگەتكىلى بولىدىغان قانداقتۇ چارە ـ ئۇسۇللار مەۋجۇت ئەمەس .

تۇزۇم قۇرۇلمىسىدىكى بۇزۇقچىلىق ئۇنىڭ چوڭقۇر قاتلاملىرىدىكى بۇزۇقچىلىق . ئۇ ھەرگىزمۇ ئىجرا قىلىش ئامىللىرى ياكى ئىجرا قىلىش ئۇسۇللىرىدىكى بۇزۇقچىلىق ئەمەس .

«بىردىنبىر» سەۋەب ئەركىنلىك ۋە دېموكراتىيىنىڭ ئارلاشمىسىدا ئەمەس . ـ بۇ ھەرگىز مۇمكىن بولمايدىغان ئىش ـ شۇبھىسىزكى ئۇنى تۇپتىن ئۆزگەرتىش ؛ باشقا پرىنسىپلارنى قويۇپ ، اللەنىڭ پرىنسىپىغا قايتىش ۋە اللەنىڭ قانۇنى بىلەن ھۆكۈم قىلىش كېرەك !

* * *

ھەر ئىككى دىكتاتۇرا شۇنداق جاكارلايدۇكى ، «بىز مۇقەددەس» ئۇ-رۇشتا بولغىنىمىز ئۈچۈن ، كىشىلەرنىڭ ئەركىنلىكىنى بوغۇش ۋە سىقىشقا مەجبۇرمىز .

كاپىتالىزم دېكاتۇرىسى ئۇنىڭ «دىكتاتۇرا» ئىكەنلىكىنى ئېتراپ قىلمايدۇ . بەلكى يۈزدە يۈز ئۇنى «دېموكراتىيە» ، خەلقنىڭ ئىرادىسى ۋە تەلپۈنۈشىنىڭ يىغىندىسى دەپ ئويلايدۇ . ئەگەر سەن ئۇلارنىڭ ئىشچىلارنى ـ شەخس ۋە كوللىكتىپنى ـ ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىش ؛ ئۆزىنىڭ خۇسۇسى مەنپەئىتىگە تاقىشىدىغان ھەققىي ئەركىنلىكىنى قوغداش ئېڭى بار ھەرقانداق ئادەمنى چەتكە قېقىش ؛ ئۇنى ھۆكۈم ياكى يولىيورۇق مەركەزلىرىدىن يىراقلاشتۇرۇش ؛ ۋە ياكى سۇيىقەست ئارقىلىق ھاياتتىن پۈتۈنلەي مەھرۇم قىلىشتىكى ئېپلاسلىقلىرى ھەققىدە سورىساڭ ، ئۇلار بۇ جەھەتتە ئۆزىنىڭ ھەقىقەتەن شۇنداق قىلىشقا مەجبۇر ئىكەنلىكىنى ئېيتىدۇ . چۈنكى ئۇلار ھالاكەتلىك پرىنسىپلارغا يەنى كوممۇنىزم پرىنسىپلىرىغا جەڭ ئېلان قىلىۋاتىدۇ !

پرولېتارىيات دىكتاتۇرىسى تەبىئىيلا ئۆزىنى «دېموكراتىيە» دەپ ئويلايدۇ ! گەرچە «ئىلمى» «ئىقىم» لار ئۇنى «دىكتارتۇرا» دەپ سۈپەتلەۋاتقان بولسىمۇ ! . . . ئەگەر سەن ئۇلانىڭ ئومۇمىي خەلقنى ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىش ، قارشىلىق قىلغۇچىلارنى ئۇجۇقتۇرۇش ، ئۇلارنى مەۋجۇدىيەتتىن

يوق قىلىش قاتارلىق جىنايەتلىرى ھەققىدە سورىساڭ ، ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ قالاقلىقىنى يەنى كاپىتالىزىمغا جەڭ ئېلان قىلىشقا ئىقتىدارسىزلىقىنى ئۇچۇن ھەقىقەتەن شۇنداق قىلىشقا مەجبۇرئىكەنلىكىنى ئېيتىپ ئۆزىنى ئاقلايدۇ .

شۇنداق قىلىپ ھەرقايسى لاگېر دىكىلەر ئۆزلىرىنىڭ يەنە بىر لاگېر دىكىلەرگە قارشى «مۇقەددەس ، ئۇرۇشتا» ئىكەنلىكىنى دەستەك قىلىدۇ . «دۈشمەنلىرى» بولسا ، ئۇلارنىڭ تۈزۈملىرىگە دىققەت قىلىپ ، ئۇنىڭ ۋەيران بولۇشىنى كۈتىدۇ ھەمدە كۈچىنىڭ يېتىشىچە ئۇنىڭغا قارىتا پائالىيەت قوللىنىدۇ . شۇڭا ئۇلارنى قەبىھ ئۇسۇللار بىلەن جازالاش كېرەك . شۇنداق قىلغاندىلا ئۇمۇمىنىڭ مەنپەئەتىنى ، ئۇمۇمىنىڭ بايلىقىنى ۋە ئۇمۇمىنىڭ مەۋجۇتلۇقىنى ساقلاپ قالغىلى بولىدۇ .

مانا بۇلار ھەقىقەت ئالدىدا پۈت تىرەپ تۇرالمايدىغان ساختا ھۆججەتلەردۇر .

ئىچكى ياكى تاشقى دۈشمەنلەرنىڭ مەۋجۇت تۈزۈمىگە قارشى تۇرۇپ ، ئۇنىڭغا دىققەت قىلىپ ، ئۇنى ئەمەلدىن قالدۇرۇش ئۇچۇن ھەرىكەت قوللىنىشى ؛ دۈشمەن لاگېر دىكىلەر بىلەن ئالاقىلىشىپ ، ئۇلارنىڭ ھەمكارلىقى ۋە ياردىمىنى قولغا كەلتۈرمەكچى بولۇشى بۇ تارىختىكى تۇنجى قېتىملىق ئىش ئەمەس .

لېكىن جاھىلىيەت بىلەن ئاللانىڭ پرىنسىپى ئوتتۇرىسىدا مەيدان ئوخشىمايدۇ .

ئىسلام - دۇنياغا كەلگەندىن باشلاپ - بىر مىنۇتمۇ دۈشمەنلىك قىلىشنى توختاتمايدىغان قاباھەتلىك ئۇرۇشقا دۇچ كەلدى .

ئەقىدىدىكى ئۇرۇش : سىياسىي ، ئىقتىسادىي ۋە ئىجتىمائىي مەۋجۇدىيەتتىكى ئۇرۇش ؛ ئەخلاق ۋە ئىدىيىدىكى ئۇرۇش ، سەپلەرنى بوشاشتۇرۇش ئۇچۇن ئۇلارنىڭ قېتىغا كىرگۈزۈلگەن «بەشىنچى كالوننا» [1] ئۇرۇشى ؛ ئازابلاش ، ئاچارچىلىق : سىياسىي ، ئىقتىسادىي ۋە ئىجتىمائىيەتنى جەمئىـ-

---

[1] مەخسۇس تەربىيىلەنگەن ۋە تەشكىللەنگەن جاسۇسلۇق تەشكىلاتى

يەتتىنى باشقا تەرەپلىرىدىن يىراق قىلىش قاتارلىقلار...

مانا مۇشۇلارنىڭ ھەممىسى ئەقىدە مەيدانىغا كەلگەن زاماندا پارتىلدى. دۆلەتلەر شەھەرلەشكەندىن كېيىن ئۇرۇش تېخىمۇ ئوچۇق ۋە قاباھەتلىك بولدى . . . مۇناپىقلارنىڭ ئىقتىساد، ئادەم ۋە قورال ـ ياراغلار بىلەن ياردەم بېرىشى، پىتنە ـ پاسات؛ تەۋرىنىشلەرنىڭ باش كۆتۈرۈشى؛ ئىقتىسادىي ئۇرۇش؛ يېمەكلىك مەنبەلىرى قاتارلىقلار ئۇرۇش ئوتىنى ئۇلغايتىۋەتتى.

پۈتكۈل ئەرەب يېرىم ئارىلى بىر دۆلەتكە ئايلىنىپ، ئىسلام ئەسلى ۋە تەنلىرىدە مۇستەھكەملىنىپ، يېڭى دەۋەتنى بوغۇپ قويۇشنىڭ تۇنجى پۇرسىتى يوقالغاندىن كېيىن، ئۇرۇش تېخىمۇ قاتتىق تېخىمۇ رەھىمسىزلەرچە بولدى.

رىم ئىمپېراتورلىقى ئىسلامغا سۇيىقەست قىلىپ ھۇجۇمغا ئۆتۈشكە تەييارلاندى. پارىس ئىمپېراتورلىقى بولسا چىشىنى بىلەپ پۇرسەت كۈتتى. ئىككى قوشۇن جەڭگاھقا كىردى. جەڭ دۇمباقلىرى قولاقلارنى يىرىپ، دەھشەتلىك ئۇرۇش مەنزىرىسى ھاسىل قىلدى. ئىسلام مۇقەددەس ئۇرۇشقا قاتناشتى. ـ بۇ ھەقىقىي مۇقەددەس ئۇرۇش ـ چۈنكى ئۇ الله يولىدا، اللەنىڭ ھاكىمىيىتىنى بەرپا قىلىش يولىدا ئېلىپ بېرىلغان ئۇرۇش... كېيىن ئىسلام دۇنياسىنىڭ ئىچكى قىسمىدىكى ھۆكۈمەت پائالىيىتى قانداق بولدى؟...

ئۆمەر!...

ئىسلامنى يوقۇتۇش ئۈچۈن پۈتۈن كۈچى بىلەن ئاشكارا ۋە يوشۇرۇن سۇيىقەست قىلىۋاتقان بۇ ئىككى چوڭ ئىمپېراتورغا قارشى ئېلىپ بېرىلغان ئۇرۇشلارنىڭ كۆپ قىسمى ئۆمەرنىڭ ھاياتىدا يۈز بەردى.

ئۆمەر مۇسۇلمانلار ھۆكۈمىتىدە قانداق شەخس ئىدى؟

ئۆمەر مۇنبەرگە چىقىپ كۆپچىلىك ئالدىدا «سۆزۈمگە قولاق سىلىڭلار، ماڭا ئىتائەت قىلىڭلار» دېگەندە، ئەرەبلەردىن ئەمەس، بەلكى پارسلاردىن چىققان مۇسۇلمان سەلمان ئۆمەرنىڭ سۆزىنى بۆلۈپ، «سەن بىزگە پالانى ئىشنى نېمىشقا شۇنداق قىلغانلىقىڭنى چۈشەندۈرۈپ بەرمىسەڭ، بىز

سۆزۈڭنى ئاڭلىمايمىز ، ساڭا ئىتائەت قىلمايمىز » دېدى . ئۆمەر ئاچچىقلان-مىدى ، غەزەبلەنمىدى . ۋە ئۇنىڭغا «مەن بىر گە خىرس قىلىۋاتقان ، دۆلەت ۋە تۈزۈمنى پاچاقلاپ تاشلاش ئۈچۈن ھەرىكەت قوللىنىۋاتقان دۈشمەنلەرگە قارشى مۇقەددەس ئۇرۇش قىلىۋاتىمەن . ئەجىبا سەن ماڭا قارشى چىقىپ ، مەن بىلەن مۇنازىرىلىشىشنى تەلەپ قىلىۋاتامسەن ؟...» دەپ چىچىلىپمۇ كەتمىدى . بەلكى سەلمان «ھەئە ، ئەمدى بولدى ، سۆزۈڭنى ئاڭلايمىز ، ساڭا ئىتائەت قىلىمىز » دېگەنگە قەدەر ئالدىرماستىن تەمكىنلىك بىلەن ئۇنىڭغا مەسىلىنىڭ خاراكتېرىنى ، ئىشلارنىڭ سەۋەبىنى ئېنىق چۈشەندۈ-رۈپ قويدى .

ئۆمەر نامازدا كىشىلەرگە نۇتۇق سۆزلەۋاتقاندا بىر ئايال ئۇنىڭ سۆزىگە قارىتا رەددىيە بەردى . ئۇنىڭ سۆزى توغرا بولغىنى ئۈچۈن ، ئۆمەر ئايالنىڭ سۆزىگە قايىل بولۇپ ، «ئۆمەر خاتا قىلغانىدى . ئايال توغرىسىنى ئېيتىپ ئۆمەرنىڭ خاتالىقىنى تۈزەتتى » دېدى .

ئۆمەر ئۇرۇشتىن ئېلىنغان ئولجىنى مۇسۇلمان ئىنقىلاپچىلارغا تارقى-تىش ياكى تارقاتماسلىق مەسىلىدە يەنىلا تارقاتماسلىقنى ئۇلارغا پايدىلىق دەپ قارىدى . (چۈنكى ئولجا تارقىتىلسامۇسۇلمانلارنىڭ كېيىنكى ئىستىق-بالىغا نىسبەتەن ، ئىدىيە ۋە ئېتىقاد جەھەتتە چوقۇم چىكىنىشنى كەلتۈ-رۈپ چىقىراتتى ) بۇنىڭغا نىگىر قۇل بىلال قاتتىق ئېتىراز بىلدۈردى . ئۇ بىر نەچچە ئادەمنى ئۆزى بىلەن بىللە باشلاپ كەلگەنىدى . ئۆمەر ئۆز قارشىنىڭ ھەقىقەتەن توغۇرلىقىغا چىن دىلىدىن ئىشىنىپ تۇرسىمۇ ، يە-راق قارشىلىق ئالدىدا باشقا يول تاپالمىدى . ئۇ مۇسۇلمانلارنىڭ مەنپەئىتى ئۈچۈن ئىخلاسمەنلىك بىلەن ئىشلىدى ، اللەغا دۇئا قىلىپ : «ئى اللە مېنىڭ ئورنۇمدا سەن بىلال ۋە ئۇنىڭ ھەمراھلىرىغا ئۆزۈڭ يېتەرلىك . مانا بۇلار اللەنىڭقانۇنىنىڭ يەرشارىدىكى رىئاللىقى ! »

ئۇ جاھىلىيەتتىكى شەيتان ھاكىمىيەتنىڭ يۈزىدىن نىقابىنى ئېچىپ تاشلىدى .

جاھىلىيەت ئۇرۇشى ھەرگىزمۇ مۇقەددەس ئۇرۇش ئەمەس ئۇ دىكتاتۇ-را تۈزۈمنى بەلگىلەشنىڭ دەلىلىمۇ ئەمەس .

بەلكى ئۇ ناپاك ئۇرۇش ، يىرگىنىشلىك ئۇرۇش ، شەرمەندىلەرچە ئۇرۇش ، ئۇ شەيتانلارنىڭ قولىدىكى هوقۇقنى ساقلاپ قىلىش ئۈچۈن ئېلىپ بارغان ئۇرۇش .

ناهايىتى ئېنىقكى كاپىتالىزم دىكتاتۇرسى دىكتاتۇردىن باشقا نەرسە ئەمەس . پرولېتارىيات دىكتاتۇرسىمۇ ئوخشاشلا دىكتارتۇردىن باشقا نەرسە بولالمايدۇ .

ئىنساننىڭ ئىنسانغا هۆكۈمرانلىق قىلىشى ئاساسىدىكى هەرقانداق دىكتاتۇر تۈزۈم ، دىكتاتۇردىن باشقا هېچقانداق ئالاهىدىلىككە ئىگە ئەمەس .

ئىنسانلار هەرقاچان اللەنىڭ پرىنسىپى بىلەن هۆكۈمرانلىق قىلمايدىكەن ، ئۇنداقتا شەيتاننىڭ هۆكۈمرانلىقىدىن غەيرى نەرسىنى تاپالمايدۇ .

هەرقاچان كاپىتالىزم اللەنىڭ قانۇنى بىلەن هۆكۈمرانلىق قىلمايدىغان جاهىلىيەت ئىچىدە ـ هۆكۈمرانلىق قىلغۇچى ، بويسۇندۇرغۇچى ، سۈپىتىدە ـ مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدىكەن ، ئۇنداقتا ئۇ هەرگىزمۇ ئۆز هوقۇقىدىن ۋازكەچمەيدۇ . باشقا سىنىپلارنىڭ ئۆزىگە قارشى چىقىپ ، هوقۇقىنى تارتىۋېلىشقا قاراپ تۇرمايدۇ . قارشى يۆلىنىشتىكى سىنىپلارنىڭ ئەركىنلىك ۋە دېموكراتىيە يولى بىلەن كۈچىيىپ ، ئۆزىنىڭ هوقۇقىغا تەهدىت سالىدىغان ۋە ئۆز مەنپەئىتىگە قارشى تۇرىدىغان تۈزۈملەرنى يولغا قويۇشنى ئۇ هەرگىز خالىمايدۇ .

بۇلارنىڭ هېچقايسى مۇمكىن ئەمەس ، چۈنكى بۇ كاپىتالىزم هۆكۈمرانلىقىنىڭ مەۋجۇتلۇقى ئۈچۈن بىرقەررەر نەتىجە :

تارىخى ماتېرىيالىزم چۈشەندۇرگەندەك ، ئۇ هەرگىزمۇ مۇقەررەلىك ئەمەس ، چۈنكى بۇ كاپىتالىزم . ئىنسان «روهى »نى نەزەردىن ساقىت قىلغاندىمۇ ، ئۇنىڭ مۇقەررەرلىكى اللەنىڭ تۆۋەندىكى قانۇنىيىتىدىن كەلگەن : هەرقاچان ئىنسانلار اللەنىڭ قانۇنى بىلەن هۆكۈمرانلىق قىلمايدىكەن ، چوقۇم ئۇلارغا شەيتان هۆكۈمرانلىق قىلىشى كېرەك !

كاپىتالىزمنىڭ هازىرقى ئەهۋالى بۇنى ياخشى چۈشەندۈرۈپ بېرىدۇ . ئىنسانلار دەسلەپتىن باشلاپ ، اللەنىڭ پرىنسىپى بويىچە هاكىمىيەت يۈرگۈزۈشنى رەت قىلدى . سەۋەبى ، اللەنىڭ پرىنسىپى كاپىتالىزمنىڭ ئىككى

چوڭ تۆۋرۆكى ۋە تايانچىسى بولغان جازانە ۋە مونوپولىيەتنى چەكلەيدۇ. ئىقتىسادنىڭ ئاز ساندىكى بايلارنىڭ قولىغا جۇغلىنىشىنى چەكلەيدۇ ... شۇنىڭ بىلەن شەيتانلار كەينى تارقالدى. ھەممىگە شۇلار ئىگىدارچىلىق ۋە ھۆكۈمرانلىق قىلىدىغان بولدى. ئىنسانلار ئۇلارنىڭ قولى بولۇپ، قۇللۇقتىن قۇتۇلۇش «مۇقەررەرلىكى» گە زادى ئىگە بولالمىدى.

مۇنداق ئىككى ئىشنىڭ بىرى ئوتتۇرىغا چىقمىغۇچە شەيتانلار ئىنسانلارنى قول قىلىشتىن ھەرگىز توختاپ قالمايدۇ: ئىنسانلارنىڭ ئاللەنىڭ پرىنسىپىغا قايتىپ، كاپىتالىزم شەيتانلىرىنى ئاغدۇرۇپ تاشلاش، ياكى مەۋجۇت شارائىتتىن پايدىلىنىپ كاپىتالىزمنى ئاخىرلاشتۇرۇشنىڭ ئېنىق يولىيورۇقلىرىنى بىرەلەيدىغان باشقا شەيتانلارنى ھۆكۈمران قىلىشتىن ئىبارەت!

ھازىرقى زامان جاھىلىيىتىدە يۈز بەرگىنى باشقا بىر ئىش! يەنى كىشىلەرنىڭ گەدەنلىرىگە مىنىدىغان شەيتاننىڭ يەنە بىر قەپىزىدىن ئىبارەت!

بۇ يېڭى شەيتان اللەنىڭ قانۇنى بىلەن ھۆكۈم قىلمايدىغان جاھىلىيەت ئىچىدە ھۆكۈمران ۋە بويسۇندۇرغۇچى سۈپىتىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدىكەن - ئۇنداقتا ئۇ ھەرگىزمۇ ئۆز ھوقۇقىدىن ۋازكەچمەيدۇ. قارشى سىنىپتىكىلەرنىڭ ئاشۇ ھوقۇقىنى تارتىۋېلىشقا قاراپ تۇرمايدۇ. دۈشمەنلىرىنىڭ - ئەركىنلىك ياكى دېموكراتىيە بىلەن - ئۆز مەنپەئىتىگە قارشى قانۇن تۇرغۇزۇش ياكى قانۇن چىقىرىش ھوقۇقىنى تارتىۋېلىش پۇرسىتىگە ئىگە بولۇشىنىمۇ ھەرگىز خالىمايدۇ.

شۇنداق! بۇ ئىشلار ھەرگىز يۈز بەرمەيدۇ!

شۇ سەۋەبتىن دىكتاتور تۈزۈمى - مەيلى كاپىتالىزم نامىنى قوللانسۇن ياكى پرولېتارىيات نامىنى قوللانسۇن ۋە ياكى ئۆزىنى قانداقناملار بىلەن ئاتىسۇن، ئۇ ئاسانلا يوقىلىدىغان ئۆتكۈنچى نەرسە ئەمەس. ھەرقانداق شەيتانلارنىڭ تۈزۈمى ئاستىدا جاھىلىيەت ئاسمانلىرى كىشىلەرگە ئەركىنلىك ياكى دېموكراتىيىنى ھەرگىزمۇ ياغدۇرۇپ بەرمەيدۇ!

* * *

تارىخى ماتېرىيالىزمنىڭ تىلى بىلەن ئېيتقاندا، قىيىنچىلىق — «مۇ-لۇكچىلىك» قىيىنچىلىقى ۋە شۇنىڭغا ئەگىشىپ مەيدانغا كەلگەن سىياسىي نەتىجىلەر قىيىنچىلىقىدۇر.

كاپىتالىزم دىكتاتۇرىسى چەكلىمىسىز ھالدا خۇسۇسىي مۈلۈكچىلىككە بىر پۈتۈن رۇخسەت قىلدى. ئەگەر مۇشۇنداق كېتىۋېرىدىغان بولسا، ئۇنىڭ مۇقەررەر نەتىجىسى ھوقۇقنىڭ ئاستا — ئاستا شۇلارنىڭ قولىغا جۇغلىنىشىپ قىلىشى بولىدۇ... ئۇنىدىن كېيىن مۇشۇ ھوقۇقنى قوغداش ئۈچۈن ھەرىكەت قوللىنىش بولىدۇ... كاپىتالىزم دىكتاتۇرىسىنىڭ ئاساسىي بۆلەنچۈكى بولغان جازانىخورلۇق خاراكتېرى بىلەن كۈنسېرى كۈچىيىۋات-قان ھاكىمىيەت بايلىقىنى قاتمۇقات پايدىنىڭ بەدىلىگە نەچچە ھەسسە كۆپەي-تىدۇ. ئاخىرقى ھېسابتا بۇ ئىشلار بۈگۈنكى كاپىتالىزم دۇنياسىدىكىدەك مونوپول قىلىۋېلىشنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ. ھوقۇق ئاز ساندىكى كىشى-لەرنىڭ قولىغا مەركەزلىشىپ قالىدۇ. بۇ ئادەملەر ئۆزىنىڭ ھاياتى ئۈچۈن باشقىلارغا سۇيىقەست قىلىش كېرەكلىكىنى ياخشى بىلىدۇ. ئۆزىنىڭ مەنپە-ئەتى ئۈچۈن باشقىلارنىڭ مەنپەئىتىنى ۋەيران قىلىشى كېرەكلىكىنى ياخ-شى چۈشىنىدۇ. ئۇلار باشقىلارنىڭ قان — تەرى بەدىلىگە ئېرىشكەن مال — مۈلكىنى بۇلاپ تالايدۇ. شۇڭا مەنپەئىتىنى قوغداشقا كاپالەتلىك قىلىدى-غان قانۇننى ئۇلار ئۆزلىرى ئوبدان قوغدىشى كېرەك! بۇ قوغدىنىشىنى مەيدا كەلتۈرگەن ئىجرا قىلىش كۈچلىرىنى ئۇلار ئۆز قولىدا تۇتۇپ تۇرۇ-شى كېرەك! بۇ كۈچلەر دۆلەت ئاپپاراتى يولى بىلەن قوغدايدۇ. ئەگەر بۇ يول بىلەن قوغدىيالمىسا، ئومۇمىي خەلق يولى بىلەن ياكى قىسمەن مەنپەئەت، قىسمەن ئادالەت ۋە خۇشاللىق يارىتىش ئارقىلىق كىشىلەرنى بىخودلاشتۇرۇش يولى بىلەن قوغدايدۇ.

كاپىتالىزم سايىسىدىكى خۇشاللىقلار نېمە دېگەن كۆپ — ھە!

تانسا كېچىلىكى ئۆتكۈزۈش، ئەخلاق رامكىسىدىن ئازاد بولۇش... سەن خالىغىنىڭنى قىل، بۇ سېنىڭ شەخسىي ئەركىنلىكىڭ! ھېچكىم،

ھەتتا خاقانمۇ ساڭا قارشى چىقمايدۇ . ئارزۇيۇڭ بويىچە كېيىنگىن ، خالىغى-نىڭچە يالىڭاچ بول ! كۆڭلۈڭ تارتقىنى بىلەن ئويناۋسەن «ئەركىنلىك» سايىسىدا ياشاۋاتىسەن .

مانا مۇشۇنداق ھەر تۈرلۈك ئۇسۇللار بىلەن كاپىتالىزم ھۆكۈمرانلىق قىلىدۇ . كاپىتالىزم شەيتانلىرى كىشىلەرنىڭ گەدىنىگە مىنىدۇ .

پرولېتارىيات دىكتاتورىسى شەخسىي مۈلۈكچىلىكنى ئەمەلىيەتتە چەك-لەيدۇ . مۇشۇنداق كېتىۋېرىدىغان بولسا ئۇنىڭ مۇقەررەر نەتىجىسى ھوقۇق-نىڭ ھەممىسى ھۆكۈمران كۈچلەرنىڭ قولىغا جۇغلىنىپ ، كىشىلەردىن ھەممىنى تارتىۋېلىش بولىدۇ . ھېچكىم بىر نەرسىگە ئىگە بولالمىسا ، بىر چىشلەم نان ئۈچۈن دۆلەتنىڭ چۆرىسىدىن نېرى كېتەلمىسە ، ئۇنداقتا بۇنىڭ مۇقەررەر نەتىجىسى شەخس بىر لوقمان نان ئۈچۈن دۆلەتكە قۇل بولىدۇ . دۆلەتكە قارشى چىقىشقا پېتىنالمايدۇ . چۈنكى ئۇنىڭ كۈچى دۆلەتنىڭ قولىدا دۆلەتنىڭ ھۆكۈمرانلىقىنى چەتكەقاقالمايدۇ . چۈنكى ئۇ ئاچارچىلىققا دۇچ كېلىدۇ . پرولېتارىيات دىكتاتورىسى تۈزۈمىدىكى ھاكىمى-لار پاك ، ئالىيجاناپ ، ۋە ئېسىل بولغان تەقدىردىمۇ (بەربىر ئۆز رولىنى جارىي قىلدۇرالمايدۇ) . پرولېتارىيات گېزىتلىرى ھوقۇق تۇتقان مەزگىل-لەردىكى ھۆكۈمرانلار ھەققىدە سۆزلەيدۇ . ھۆكۈمرانلار ئۆلگەن ياكى ھو-قۇقتىن چۈشكەندىن كېيىن ئۇلارنىڭ ۋەھشى ، قانخور جىنايەتچى خائىنلىق-لىرى ھەققىدە سۆزلەيدۇ... ئۇنداق ياكى بۇنداق بولۇشىنىڭ ھېچقانداق پەرقى يوق . دىكتاتورا تۈزۈمى ھۆكۈمرانلارنىڭ شەخسىيىتىدىكى يوشۇرۇن كۈچ ئەمەس ، بەلكى تۈزۈمنىڭ ئۆزىدىكى ئاساسلىق كۈچ . دۆلەت ئۆزىنىڭ پۈتكۈل مۈلۈكلەرگە ئىگىدارچىلىق قىلىش ھوقۇقى ، ۋە كىشىلەرنى دۆلەت-كە بېقىنىش يولىدىن باشقا يوللار بىلەن جان بېقىشتىن مەھرۇم قالدۇرۇش ھوقۇقى بىلەن بىر چىشلەم نان ئۈچۈن ئۇلارنىڭ گەدىنىگە مىنىدى پرولېتا-رىيات دىكتاتورىسى كەسكىن ھالدا كىشىلەرنى بىر چىشلەم نان ئۈچۈن فېئودالىزم ۋە كاپىتالىزمغا قۇل بولۇشتىن «ئازاد قىلدۇق» دەپ ئويلاي-دۇ . بىراق ئۇلار ئەمەلىيەتتە كىشىلەرنى فېئودالىزم ۋە كاپىتالىزمدىن كەسكىن ھالدا ئازاد قىلىپ ، بىر چىشلەم نان ئۈچۈن قۇل قىلىدىغان يەنە

بىر ئەزگۈچىنى قايتۇرۇپ كەلدى… ماھىيەتتە ئەزگۈچى خوجايىن ئۆزگەر-مىدى . شەيتانلارنىڭ شەكلى ئۆزگەردى . كىشىلەر بۇرۇنقىغا ئوخشاشلا مەڭگۈلۈك جاھىلىيەت ئىچىدە شەيتانلارغا قۇل بولۇپ قالدى . كىشىلەرنى بىخودلاشتۇرۇش ئۈچۈن بەزى مەنپەئەت ، قىسمەن ئادالەت ۋە خۇشاللىقلار-نى ئۇلارغا تەقدىم قىلدى .

كاپىتالىزم دىكتاتۇرسى ئۇلارغا تەقدىم قىلىنغان خۇشاللىقلار… تانسا كېچىلىكى ئۆتكۈزۈش ، ئەخلاق رامكىسىدىن ئازاد بولۇش… سەن بۇنىڭدا خالىغىنىڭنى قىل ، بۇ سېنىڭ شەخسى ئەركىنلىكىڭ !

بۇ دىكتاتۇرا تۈزۈم ئاستىدا ئىنسانلار ھەقىقىي مەنپەئەت ، قىسمەن ئادالەت ، ۋە خۇشاللىقلارغا ئېرىشتى . بۇ دىكتاتۇرا تۈزۈمى كىشىلەر ئېرىش-كەن مۇشۇ شەكىللەر (مەنپەئەت ، ئادالەت ، خۇشاللىق ) گە تايىنىپ ، ئىنسانىيەت باشتىن كەچۈرگەن شەيتانىنىڭ رەزىللىكىلىرىدىن كىشىلەرنى غەپلەتتە قالدۇردى . شەيتانىنىڭ ھەمراھلىرى ـ ھۆكۈمرانلىقىنى تەشكىل قىلغان ئاز ساندىكى كىشىلەر ـ تۈرلۈك جىنايەتلەردىن ھۇزۇرلىنىدۇ .

كاپىتالىزم شەيتانلىرى ئىچىدە ئاز ساندىكى بىر بۆلۈك كىشىلەر ئىقتىساد ، ھوقۇق ۋە تۇرمۇش بايلىقلىرىغا ئىگە بولغان بولۇپ ، ئۇلارنىڭ ئېرىشكەنلىرىنى ساناپ تۈگەتكىلى بولمايدۇ . ئەنە ئاشۇلار سانائەتنىڭ خو-جايىنلىرى بولۇپ ، ئۇلارنىڭ بۇزۇق ـ ھوقۇقى دۆلەت باشلىقىنى ئۆلتۈ-رۈپ ، مەسىلىنى ئۆتىنىسىز بىر تەرەپ قىلىش ئۈچۈن ھەرىكەت قوللىنىشى-نى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ .

پرولېتارىيات نامى بىلەن مەۋجۇت بولىۋاتقان شەيتانلار ئىچىدە ھوقۇقى-نى چاڭگىلىغا ئېلىۋالغان ئاز ساندىكى كىشىلەر ـ كوممۇنىستىك پارتىيە-نىڭ ئەزالىرى ـ يەر شارىدىكى چەكسىز ھۇزۇر ـ ھالاۋەتنىڭ پەيزىنى سۈرىدۇ . «نامراتلىق» بولسا ئومۇمىي خەلق ئارىسىغا تارقىتىۋېلىدۇ .

بۇ دىكتاتۇرا تۈزۈم ئاستىدىكى ئاخبارات ۋاستىلىرى بىر بۆلۈك كىشىلەرنىڭ قولىدىكى پارچە ـ پۇرات ، ئەرزىمەس بايلىقلار ئارقىلىق كىشىلەرنىڭ كۆزلىرىنى ئالاق ـ چولاق قىلىۋېتىدۇ . شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا ئاشۇ بىر بۆلۈك كىشىلەرنىڭ جىنايەت بەلگىلىرىگە چاپان ياپىدۇ

... ئۇلار شۇنچە كۆپ جىنايەتلەرگە بوغۇلغان تۇرۇپمۇ ئەركىن ھالدا «ئىنسان ھوقۇقى» ۋە «ئىنسان ھۆرمىتى» نى دەپسەندە قىلىش جىنايەتلىرىنى بىمالال سادىر قىلىدۇ.

مانا بۇلار تارىخنىڭ جاھىلىيەت ئىزاھاتى كۆرسەتكەندەك مۇقەررەر «تەرەققىيات» دۇر!

# ئىقتىسادتىكى بۇزۇقچىلىق

بىز يۇقىرىقى بابتا «مۇلۇكچىلىك» مەسىلىسى ۋە ئۇنىڭ جەمئىيەت-نىڭ سىياسىي ۋەزىيىتىدىكى تەسىرىنى كۆرسىتىپ ئۆتتۇق ھەمدە بىز «مۇلۇكچىلىكنى سۈپەتلەشتە جاھىلىيەتنىڭ ئۆزىگە خاس بولغان تىل - شىۋىلىرىنى ئىشلىتىمىز . بىز بۇ خىل خاسلىقنى پىكىر قىلىش يولىدىن ئىزدىمەكچى ئەمەسمىز . چۈنكى ، بۇنداق قىلىش سەۋەب ۋە نەتىجىلەرنى ئوڭ - تەتۈر قىلىۋېتىدۇ ياكى باشقىچە قىلىپ ئېيتقاندا ، ئۇ ئىككىسىنىڭ ئۆزئارا مۇناسىۋىتىنى بۇزۇپ ، ئۇنى مۇناسىۋەتسىز ئىككى نەرسىگە ئايلان-دۇرۇپ قويىدۇ . ئۇ سىياسىي ۋەزىيەتنى ئىقتىسادىي سۈرەت بىلەن چۈشەن-دۈرىدۇ ، لېكىن ئۇ ئۆز جاھىلىيىتى ئىچىدە ئىقتىسادىي ۋەزىيەتنى ئىنسان-نىڭ ئېتىقادى ۋە تەپەككۇرى بىلەن چۈشەندۈرۈشنى رەت قىلىدۇ . . . سەۋەبى — تارىخنىڭ جاھىلىيەت ئىزاھاتىدا — ئىنسان ئىقتىسادى ۋەزىيەت-كە ئەگىشىدۇ ، ھەرگىزمۇ ئىقتىسادىي ۋەزىيەت ئىنسانغا ئەگەشمەيدۇ » دېدۇق .

«ئىنسانلار قولغا كەلتۈرمەكچى بولغان ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىشتا بىز ئۇلارنىڭ ئۇنىڭدىن ئايرىلالمايدىغان چەكلىك ئالاقىلەرنى بەرپا قىلىۋات-قانلىقىنى كۆرىمىز . ۋاھالەنكى ، ئۇ ئىشلەپچىقىرىش ئىنسان ئىرادىسىدىن مۇستەقىل . . . دۇر . . . ماددىي ھاياتتىكى ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى مەنى-ۋى ھاياتتىكى ئىجتىمائىي ، سىياسىي ۋە مەنىۋى ھايات پائالىيىتىنىڭ كۆرۈنۈشلىرىنى بەلگىلەيدۇ . . . كىشىلەرنىڭ ھېس - تۇيغۇسى ئۇلارنىڭ مەۋجۇتلۇقىنى مۇئەييەنلەشتۈرمەيدۇ ، بەلكى ، ئۇلارنىڭ مەۋجۇتلۇقى ئۇلار-نىڭ تۇيغۇسىنى بەلگىلەيدۇ . (كارل ماركس )

بىز بۇنىڭدىن ئىلگىرى تەسەۋۋۇر بۇزۇقچىلىقى ھەققىدە سۆزلىگىنى-مىزدە ، مۇشۇ جاھىلىيەت تەسەۋۋۇرنىڭ بۇزۇقچىلىق دەرىجىسىنى بايان

قىلىپ ئۆتتۇق .

چۈنكى ئۇ جاھىلىيەت ئىنسانىنىڭ قىممىتى ۋە تەسىر كۆرسەتكۈچى ئىجابىيلىقى كۆرمەسكە سالىدۇ . تارىخىي ماتېرىيالىزم ئىنسانىنىڭ ئۆزىنىڭ يوشۇرۇن قىزىقىشى ۋە ئالغا ئىنتىلدۇرگۈچى تەلپۈنۈشلىرىگە تايىنىپ — ھەرقانداق ئىقتىسادىي ، ئىجتىمائىي ۋە سىياسىي تەرەققىياتنى ئۇنىڭدىن ئايرىپ قارىغىلى بولمايدىغان «مېخانىكا»نى كەشىپ قىلغانلىقىنى ئىنكار قىلىدۇ .

مېخانىكىنىڭ كەشىپ قىلىنىشى پۈتكۈل تۇرمۇش ئۇسلۇبلىرىدا تەرەقـ ـقىياتنى پەيدا قىلدى . بۇ تەرەققىيات كەشپىياتچى ئۇنى كەشىپ قىلىشقا باشلىغان چاغدا ، ئۇنىڭ ئەبەدىيلىكى بىلەن باغلانمىغان . توغرا ، لېكىن ئۇ ماتېرىيالىزمنىڭ «بۇ تەرەققىيات ئىنسان ئىرادىسىدىن مۇستەقىل» دېگەن خاتالىقنى ئاقلىيالمايدۇ . مېخانىكا كەشىپ قىلىنغان ۋاقىتتا مۇكەمـ ـمەل دەپ قارالمىغان بۇ تەرەققىيات ئىنسان يۈكسەلگەن ياكى چۈشكۈنلەشـ ـكەن ۋاقىتتا ئوخشاشلا ئۇنىڭ خاراكتېرى بىلەن ماس قەدەمدە ماڭىدۇ . ئۇ ئىنسان روھىنىڭ «چىغىر يول»لىرى ۋە ئارزۇلىرى بىلەن بىرلىكتە مېڭىشى كېرەك ! سىرتتا ئۇنىڭ قەتئىي يولى يوق . چۈنكى ، ئۇ ھاۋادا ئىشلىمەيدۇ . بەلكى ، دائىم روھىيەت يوللىرىدا ، روھىيەت ئارىلىقلىرىدا پائالىيەت ئېلىپ بارىدۇ .

ئىنسان ئايروپىلاننى ئىجاد قىلغان چاغدا ، ئۇ پەردە ئىنسانىنىڭ ئەقلىـ ـنى تىزگىنلەپ ، ئۇنىڭغا «سەن ئايروپىلان ئىجاد قىل» دەيدىغان ماددىۋى ئالغا ئىنتىلدۇرگۈچى يوق ئىدى . بەلكى ، مەۋجۇت بولغىنى قەدەمگە باغلانـ ـغان ، ھاۋادا گويا قۇشلار كەبى ئۇچىدىغان قەدىمىي ئىنسانىي تەلپۈنۈش ئىدى . . . بۇ خىل ئىنتىلىش كۆپلىگەن ئۇرۇنۇشلارنى شەكىللەندۈرۈپ ، ئەڭ ئاخىرىدا ئۆزىنىڭ رېئال سۈرىتىدە ئاشكارا بولدى . ئىنسانىنىڭ بىلىم — مەلۇماتلىرى مۇشۇ ئىنتىلىشنى رېئاللىققا ئايلاندۇرۇش ئىمكانىيىتىـ ـنىڭ ۋاستىسىگە ئايلاندى . ئۇنىڭدىن باشقا بۇ خىل ئىنسانىي قىزغىنلىق ئىنسانىنىڭ ئەسلىي تەبىئىتىدىكى قىزغىنلىق بولغىنى ئۈچۈن ، ئۇنىڭ ئورۇنلار ئارا يۆتكىلىش سۈرئىتى ئىنتايىن تېز . ئۇ دەسلەپتە يۈگۈرۈشنى ،

ئۇنىڭدىن كېيىن ئۇلاغلارغا مىنىشنى ، ئاخىرىدا تېز سۈرئەتلىك قاتناش قوراللىرىنى كەشىپ قىلىشقا بولغان ئۇرۇنۇشنى كەلتۈرۈپ چىقاردى . . . بۇ خىل ئۇرۇنۇش ئايروپىلان ۋە راكىتا ئىجاد قىلىشقا تۈرتكە بولدى . ئايروپىلاننىڭ ئەمەلىيەتتە كەشىپ قىلىنىشى جەمئىيەتتە — ئۇرۇش ۋە تىنچلىقتا — ئىنتايىن زور تەرەققىياتنى مەيدانغا كەلتۈردى .

لېكىن ، تەرەققىيات قانداق پەيدا بولدى ؟ ئۇ ئىنساننىڭ روھى ، ئۇنىڭ قىزغىنلىقى ، تەلپۈنۈشى ، مەشىقى ۋە ئارزۇلىرىنىڭ سىرتىدىكى باشقا بىر يولدىن ماڭدىمۇ ؟ مۇشۇ ئىشلارنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش ئۇنىڭغا قەيەردىن كېلىپ قالدى ؟ . . .

ئايروپىلاننىڭ كىشىلەرنى ئۆزئارا ئۇچراشتۇرۇشقا ئەگىشىپ ، مەدەنىيەت ، ئېتىقاد ۋە ئىدىيىلەر ئۆزئارا ئارىلىشىپ كەتتى . . . بۇ ئايروپىلان كىشىلەرگە بەلگىلىگەن يېڭى بىر ئىشمۇ ؟ ياكى ئىنسانىيەت دەسلەپكى ئاددىي ئۇسۇللار بىلەن قولغا كەلتۈرمەكچى بولغان دەسلەپكى باشلىنىشمۇ ۋە ياكى ئۇنى ئۆز قولى بىلەن مەيدانغا كەلتۈرۈش ئىمكانىيىتىگە ئېرىشكەن بۈگۈنكى كۈندىكى ئىنسانىيەتنىڭ ئەڭ چوڭ سۈرەتتىكى ئۇرۇنۇشلىرىمۇ ؟ . . .

ئايروپىلاننىڭ ئىشلىتىلىشى ئۇرۇش يولى ئارقىلىق بەزى مەدەنىيەتلەرنىڭ باشقا مەدنىيەتلەرنى بويسۇندۇرۇش ئىمكانىيىتىنى مەيدانغا كەلتۈردى . بۇ ئايروپىلان پەيدا قىلغان يېڭى بىر ئىشمۇ ؟ ياكى تارىخنىڭ چوڭقۇر قاتلاملىرىدا ئۇنىڭ رېئال پاكىتلىرى بارمۇ ؟

ئايروپىلان ھەربىر ساھەدە ئىنسانىيەتكە ئەڭ زور ئىمكانىيەتلەرنى ياراتتى . لېكىن ، ئۇنىڭ قىلغانلىرى ماھىيەتتە ئىمكانىيەتلەرنى تېخىمۇ ئاشۇرۇش ۋە يوشۇرۇن قىزىقىشنى رېئاللىققا ئايلاندۇرۇشتىن باشقا نەرسە بولمىدى . چۈنكى ئۇ (بۇنىڭدىن باشقا ) ئىجرا قىلىش يوللىرىنى تاپالمىدى . لېكىن ، ئۇ بۇنىڭدىن ئىلگىرى «ئىنسان»دا يوشۇرۇن ياكى ئاشكارا كۆرنۈشتە مەۋجۇت بولمىغان نەرسىنى مەيدانغا كەلتۈرمىدى . . . ھەمدە ئىشلارنى تەسەۋۋۇر قىلىشتا ماتېرىيالىزمنىڭ خىيال قىلغىنىدەك يېڭى بىر ئىنساننى قۇرۇپ چىقمىدى .

بىز بۇ يەردە ھەر دائىم ئىنسان تەرەپكە قايتىپ ، ئىقتىسادنى- ئىنساننى- چۈرىدىگەن ھالدا ئىزاھلايمىز . ھەرگىزمۇ ئىنساننى ئىقتىسادنى چۆرىدىگەن ھالدا چۈشەندۈرمەيمىز .

× × ×

«مۇلۇكچىلىك» مەسىلىسى ئىقتىساد دۇنياسىدىكى ئەڭ ئاساسلىق تېما . ئۇ قانداق شەكىللەندى ؟ ئۇنىڭ نەتىجىلىرى نېمە ؟

ماتېرىيالىزم مۇلۇكچىلىك تۈرىنىڭ مۇقەررەرلىك كۆرۈنۈشلىرى ئارىسىدىن تارىخ باسقۇچلىرىنىڭ مۇقەررەر سۈرىتىنى سىزىپ بېرىدۇ .

بىز يۇقىرىدا تارىختىكى مۇشۇ تارىخىي ۋە ئىقتىسادىي مۇقەررەرلىكنىڭ ساختىلىقىنى ئىسپاتلايدىغان تەرەپلەرنى سۆزلەپ ئۆتتۇق . ئىسلام پرىنسىپلىرىنىڭ يەر يۈزىدە مەيدانغا كېلىشىگە ئەگىشىپ ، ئۇ مۇقەررەرلىكنىڭ ساختىلىقىنى بايقىدۇق . تارىخىي ماتېرىيالىزم بەلگىلەپ بەرگەن «مۇقەررەرلىكنىڭ» سەۋەبلىرىدىن ھېچبىرى ئۇنىڭ ساختىلىقىنى ياپالمايدۇ .

قۇللار ئەركىنلىكنى تەلەپ قىلمىدى . شۇنداقلا ئىسلامىيەتتىن يەتتە ئەسىر ئۆتكەندىن كېيىن ياۋروپادا پەيدا بولغىنىدەك ئۇنى ئازاد قىلىشقا ئېلىپ بارىدىغان مۇقەررەر ئىقتىسادىي شارائىتمۇ مەۋجۇت ئەمەس ئىدى .

ئاياللار ئازادلىقنى تەلەپ قىلمىدى ھەمدە ئۇلارنى ئازات قىلىش ، ئۇلارغا مۇستەقىل ئورنىنى بېرىش ، ئىگىدارچىلىق ھوقۇقى ، مۇلۇكنى بىۋاستە بىر تەرەپ قىلىش ھوقۇقى ، توي قىلىش ۋە ئاجرىشىش ھوقۇقى بېرىش . . . قاتارلىقلارغا ئېلىپ بارىدىغان مۇقەررەر ئىقتىسادىي شارائىتلار مەۋجۇت ئەمەس ئىدى .

ياۋروپا 19 ـ ئەسىرنىڭ ئاخىرى ، 20 ـ ئەسىرنىڭ باشلىرىدا قاباھەتلىك كۈرەش ۋە ئەخلاقىنى ۋەيران قىلغۇچى بۇزۇلۇش . . . تىن كېيىنلا ئاندىن بۇ ھوقۇقنى ئاياللارغا بەردى .

«ئومۇمىي خەلق» قەبىلە باشلىقىدىن ياكى ئىدىيۋى خاھىش ئۈستىگە قۇرۇلغان ھۆكۈمەت باشلىقىدىن ئەركىنلىكنى تەلەپ قىلمىدى . . . شۇڭ-داقلا ، بۇ خىل ئازاتلىققا ھەمدە ھۆكۈمرانلىق ۋە ئىقتىساد سىياسىتىدىكى ھەرقانداق يېڭى چۈشەنچىلەرنى تىرىلدۈرۈشكە ئېلىپ بارىدىغان مۇقەررەر ئىقتىسادىي شارائىتلار مەۋجۇت ئەمەس ئىدى .

ياۋروپا ئاشۇ (يېڭى چۈشەنچە ۋە ئازادلىق) نىڭ بەزى كۆرۈنۈشلىرىنى پەقەت 19 ـ ياكى 20 ـ ئەسىرلەردە ئەزگۈچىلەر بىلەن ئېزىلگۈچىلەر ئوتتۇرىسىدىكى ئۆزاققا سوزۇلغان كۈرەشلەردىن كېيىنلا ئاندىن رېئاللىققا ئايلاندۇردى .

بىز يۇقىرىدا كوممۇنىزمنىڭ سانائەت جەھەتتە ئەڭ قالاق ئىككى فېئودالىزم دۆلىتىدە — ئاۋۋال روسىيىدە ئاندىن جۇڭگودا — باش كۆتۈ-رۈپ چىققىنىدىكى مۇشۇ مۇقەررەرلىكنىڭ ساختىلىقىنى ئېنىق كۆردۇق . مۇقەررەرلىك سانائەت جەھەتتە ئەڭ تەرەققىي تاپقان ئەنگلىيىدە كوممۇ-نىزمنىڭ قۇرۇلىدىغانلىقىنى بېكىتكەن بولسىمۇ ، بىراق ، ئەنگلىيە ئەمەلد-يەتتە بۇگۈنگىچە كاپىتالىزم ھالىتىدە تۇرۇۋاتىدۇ .

ئۇنداقتا . . . مۇلۇكچىلىكنىڭ ھازىرقى زامان جاھىلىيىتىدىكى مۇشۇ سۇرىتىدە داۋاملىشىشى ھەرگىزمۇ مۇقەررەرلىك ئەمەس . مەيلى كاپىتا-لىزم دىكتاتۇرىسىدا بولسۇن ياكى پرولېتارىيات دىكتاتۇرىسىدا بولسۇن ، بەرىبىر ئوخشاش . . . ھەممىسى «ئىدىيۋى خاھىش»تىن باشقا نەرسە ئەمەس . . .

× × ×

كاپىتالىزم بۇنىڭدىن ئىلگىرى فېئودالىزمنىڭ مەۋجۇت بولۇشىغا يول قويغان جاھىلىيەت سايىسىدا ئورنىدىن دەس تۇردى .

كاپىتالىزم ھەرقانداق ۋاستە ۋە چەكسىز ئەركىنلىككە ئىگە بولغان تۇرۇپ ، ئۇ بۇنىڭدىن ئىلگىرى فېئودالىزم ئاساسلانغان جاھىلىيەت ئۇلىغا

ئاساسلىنىدۇ.

ياۋروپا جاھىلىيىتىنىڭ بۇنىڭغا ئىجازەت بېرىش ھەرگىزمۇ مۇقەررەر-لىك ئەمەس، بەلكى، تىل بىلەن ئىپادىلەش مۇمكىن بولغان ئىشلارنىڭ ھەممىسى ئەمەلىيەتتە يۈز بەردى. ئۇنىڭ رېئاللىقتا كۈچى بار. بىراق، ئۇنى ئاقلايدىغان پاكىتى يوق.

ھېچقانداق نەرسە ئاسىيلىقنى ئاقلىيالمايدۇ.

كاپىتالىزم جاھىلىيىتىدىكى تەرەققىيات ھادىسىسى شەيتانلار ئۇنىڭغا تايىنىپ كىشىلەرنىڭ بوينىغا مىنىۋالىدىغان «كۆرۈنۈشلەر»نىڭ تەرەققىيا-تىدۇر. ئىلگىرى كىشىلەرنى زېمىن ئۈچۈن قۇل قىلاتتى... مانا بۈگۈن زاۋۇت ۋە كاپىتال ئۈچۈن قۇل قىلىدىغان بولدى... چۈنكى، زوراۋانلىق-نىڭ خاراكتېرى، شۇنداقلا ئەزگۈچى ۋە ئېكسپىلاتاتسىيە قىلغۇچىلارنىڭ قۇل قىلىش خاراكتېرى ماھىيەتتە قىلچە ئۆزگەرمەيدۇ.

كاپىتالنىڭ خاراكتېرى ئىقتىسادىي كۆرۈنۈشتە زېمىن خاراكتېرىدىن پەرقلىنىدۇ. بىراق، ئىگىدارچىلىق، قولغا كەلتۈرۈش ۋە ھوقۇق تۇتۇش قىزغىنلىقىدا بىر - بىرىدىن قىلچە پەرقلەنمەيدۇ.



مېخانىكىنىڭ كەشپ قىلىنىشى ئۇنى ئىدارە قىلىش ئۈچۈن ئىقتىسادقا بولغان ئېھتىياجنى كەلتۈرۈپ چىقاردى.

ئىشنىڭ دەسلىپىدىلا زېمىنغا ئىگىدارچىلىق قىلغۇچىلارنى سانائەت-لەشكەن كاپىتالىستلارغا ئايلاندۇرۇش ئانچە ئاسان بولمىدى. چۈنكى، ئۆرپ - ئادەت ئىنسان پسىخىكىسىنىڭ ھۆكۈمرانى ئىدى. فېئودالىستلار پۇل - مال ۋە ھوقۇققا ئىگە بولۇشنىڭ يوللىرىدىن خاتىرجەم ئىدى. ئۇلارنىڭ بىر نەچچە ئەسىرلىك تەجرىبىسى ھەمدە فېئودالىزم شەيتانلىرى ۋە سىنىپلىرى يۈز يىللاپ پىششىقلاپ ئىشلىگەن «ئەنئەنە»لىرى بولۇپ، بۇ ئەنئەنىلەر كەڭرى تارالغان ئۆرپ - ئادەتلەرگە ئايلىنىپ كەتكەنىدى.

. . بۇ ھەرگىزمۇ مۇقەررەرلىكتىن ئەمەس ، بەلكى كىشىلەرنىڭ ئاللانىڭ پرىنسىپىدىن يىراقلىشىپ ، شەيتانلارغا ئىتائەت قىلىشىنىڭ نەتىجىسى ئىدى .

ئەمدىكى مەسىلە ، پۇل ـ مالغا ئېرىشىش ئۈچۈن ، چوقۇم زېمىن ئىگىلىرى ماڭمىغان باشقا بىر يولدىن مېڭىش كېرەك !

مانا بۇ يەردىن ئۆزلۈكسىز پەيدا بولغان كاپىتالىزم ھەرىكىتىنى قەرز بىلەن تەمىنلەش ئۈچۈن جازانىخور — يەھۇدىيلار ئوتتۇرىغا چىقتى . ئەمەلىيەتتە جازانىخورلارنىڭ قەرز بېرىش ھەرىكىتى ھەرگىزمۇ كاپىتالىزم پەيدا قىلغان يېڭى ھەرىكەت بولماستىن ، بەلكى بۇ تارىختىن بۇيانقى يەھۇدىيلارنىڭ قىلمىشلىرى ئىدى . چۈنكى ، جازانىخورلۇق يەھۇدىيلارنىڭ تومۇرلىرىدا گويا قان كەبى ئاقاتتى . ئاللا ئۇلارنى تەۋراتتا جازانىخورلۇق قىلىشتىن چەكلىگەن بولسىمۇ ، بىراق ئۇلار بۇنىڭدىن قايتمىدى . ئەكسىچە ئۇلار زېمىنغا كەڭرى تارقىلىپ ، جازانىخورلۇق جاھىيلىتىنى ھەرقايسى جايلارغا ئۆزى بىلەن بىرلىكتە كەڭرى تارقاتتى .

تەۋرات ئۇلارغا مۇنداق دېدى : «سەن قېرىندىشىڭ بىلەن سودا قىلغان چاغدا ، جازانىخورلۇق قىلمىغىن» [1] ئۇلارنىڭ بۇزۇق خىياللىرى ئۇلارغا مۇنداق دېدى : «قېرىندىشىڭغا — يەھۇدىيلارغا — جازانىخورلۇق قىلما . ئەمما ، باشقا غەيرىي مىللەتلەرنىڭ قانلىرىنى ھەرقانداق ۋاستە بىلەن شورىۋالساڭ بولىدۇ . »

«بۇ شۇنىڭ ئۈچۈنكى ، ئۇلار : 〈ئۇممىلەر — بىزنىڭ دىنىمىزدا بولمىغانلارنىڭ مېلىغا خىيانەت قىلساق بىزگە گۇناھ بولمايدۇ〉 دېدى » . (قۇرئان كەرىم ، 3 ـ سۇرە ، 74 ـ ئايەت )

قەرز ئالغۇچىلار قەرز ۋە ئۆسۈمنى قايتۇرۇشقا يەتكۈدەك پايدا ئېلىشى زۆرۈر بولغىنىدەك ، قەرز بەرگۈچى جازانىخور يەھۇدىيلارمۇ قەرز ۋە ئۆسۈمنى تولۇق تۆلىتىۋېلىشى كېرەك ! شۇنىڭدىن كېيىن شەخسىي پايدىنىڭ بىر قىسمى ساقلىنىپ قالىدۇ . دېمەك ، كاپىتالىزم دەسلەپتىن باش-

---

[1] تەۋرات — لاۋىيىن 25 ـ باب ، 36 ـ ئايەت .

لاپ ئەڭ ئاسان يوللار بىلەن بۇزۇق پايدىغا ئىشتىياق باغلاپ كەلدى. مانا بۇلار ھەرگىزمۇ تارىخىي ۋە ئىقتىسادىي مۇقەررەرلىك ئەمەس!

كاپىتالىزمنىڭ پۇلدارلار بىلەن ھەمكارلىشىش ئاساسىدا ئورنىدىن دەس تۇرۇشنى ھېچقانداق كۈچ توسۇپ قالالمايتتى. ئاشۇ چاغدا ياۋروپا جەمئىيىتىدە سانائەتنىڭ ئايلانما مەبلىغىنى ئۈستىگە ئالالىغۇدەك تىجارەتچىلەر بار ئىدى. ئەگەر كىشىلەر خالىغان بولسا، جازانىنى چەكلەپ، پاك ھەمكارلىقنىڭ يولىنى ئېچىپ بېرىدىغان ئاللانىڭ پرىنسىپىغا ئەگەشكەن بولاتتى.

بۇ مۇقەررەرلىك ئەمەس!... بەلكى، بۇ بىر ئازغۇنلۇق. ئاللاغا ئىبادەت قىلىشنى خالىمايدىغان جاھىلىيەتنىڭ ئازغۇنلۇقى!



جاھىلىيەت ئىقتىساد ئەمەلىيىتىدە جازانىخورلۇقنى يولغا قويدى.. . مانا بۇ «مۇقەررەر» ئېكسپىلاتاتسىيىنىڭ باشلىنىشى ئىدى... بىراق، بىز بۇلارنى بايان قىلىشتىن ئىلگىرى ئىقتىساد ئىشلىرىنىڭ ئەسلىي مەنبەدە ئىنسانلارنىڭ ئەخلاقى ۋە مەنىۋىيىتىدىن ئايرىلالمايدىغانلىقىنى ئېنىق ئوتتۇرىغا قويىمىز.

جازانىخورلۇقنى يولغا قويغان جاھىلىيەت ئاللانىڭ پرىنسىپىغا قارشىلىق قىلىدۇ. ئۇ بۇنىڭدىن ئىلگىرى فېئودالىزم سايىسىدا ئالدامچىلىق، بۇلاڭ ـ تالاڭ ۋە قاقتى ـ سوقتى قىلىشلارنى يولغا قويغان... ئاندىن كېيىن كاپىتالىزم سايىسىدا ئۇنى ئەمەلگە ئاشۇرۇشقا ئادەتلەندى... دېمەك، بىرى يەنە بىرىنىڭ داۋامى بولدى.

دېھقانلارنىڭ ئېتىزدا مەشغۇلات ئېلىپ بېرىشنى يولغا قويغان جاھىلىيەت ئاخىرقى ھېسابتا بىر چىشلەم نان ئۈچۈن ئۇلارنىڭ بارلىقىنى قۇرۇتۇپ تاشلايدۇ. بۇ خۇددى زاۋۇتتا مەشغۇلات ئېلىپ بېرىشنى يولغا قويغان جاھىلىيەتنىڭ بىر چىشلەم نان ئۈچۈن ئىشچىلارنىڭ بارلىقىنى

قۇرۇتۇۋەتكەندىن ھېچقانداق پەرقلەنمەيدۇ.

توغرا، كاپىتالىزم بۇنىڭدىن ئىلگىرى ياۋروپا جاھىلىيىتىدە مەۋجۇت بولمىغان بىر «يېڭىلىق»نى پەيدا قىلمىدى. بەلكى، ئۇ ئۆتمۈشنى داۋاملاشتۇردى.

ھەربىر ئىشتا جازانىخورلۇق — ئۆز تەبىئىيتى بىلەن — تېز سۈرئەتتە يەرنىڭ پايدىسىدىن نەچچە ھەسسە كۆپ پايدىنى ئەمەلگە ئاشۇرىدۇ. شۇ سەۋەبتىن، فېئودالىزمنىڭ پۈتكۈل جاھىلىيەت «ئەنئەنىسى» كاپىتالىزمنىڭ قولىدا مۇكەممەللەشتى، بەلكى قەبىھلىك ۋە چۈشكۈنلۈك ئىچىدە كۆپەيدى.

كاپىتالىزم كېيىنۋاتقان يولىدا كۈنسېرى غەلىبە قىلدى... يەنى زوراۋانلىق ھەسسىلەپ ئاشتى. ئىلىمنىڭ ئىمكانىيەتلىرى ئۇنىڭ رەھىمسىزلىكىنى كۈچەيتتى. بەلكى، يولدىكى ھەرقانداق توسالغۇنى سۈپۈرۈپ تاشلاش ئىقتىدارىغا ئىگە قىلدى.

بۇ تارىخىي ۋە ئىقتىسادىي مۇقەررەرلىك ئەمەس!

ياۋروپانىڭ شىمالىدىكى دۆلەتلەر — جاھىلىيەت ۋە ئازغۇنلۇق ئىچىدە تۇرۇپ — كۆپلىگەن ئىشلاردا كاپىتالىزمچە ھەمكارلىق ئاساسىدا مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇۋاتىدۇ. چۈنكى، كىشىلەر شۇنى كۆڭلى تارتىپ، ئەمەلىيەتتە شۇنى ئىجرا قىلدى.. ئۇلار كاپىتالنىڭ خاراكتېرىدا ئۇلار بىلەن ھەمكارلىق ئوتتۇرىسىنى چەكلەيدىغان ياكى ئۇلارنىڭ قولىدىكى كاپىتالنىڭ قانخور، قاباھەتلىك زالالەت بولۇشىنى بەلگىلەيدىغان «مۇقەررەر» قارشىلىقنى ئۇلار ئۇچراتمىدى.

بۇ مۇقەررەرلىك ئەمەس، بەلكى ئازغۇنلۇق.

كۈنسېرى تەرەققىي قىلىۋاتقان كاپىتالىزم ۋە كۈنسېرى يۇكسىلىۋاتقان ئىلمىي تەرەققىيات زور تىپتىكى كاپىتال (مەبلەغ) ئۆزىنىڭ ئىلمىي ئىمكانىيەتلىرى بىلەن ئۇششاق كاپىتاللارغا قارىغاندا تېخىمۇ كۆپ پايدىنى ئەمەلگە ئاشۇرىدىغانلىقىنى ئېنىق كۆرسەتتى. شۇنىڭ بىلەن چوڭلىرى كىچىكلىرىنى يەپ تاشلىدى ياكى ئۆزى بىلەن ھەمكارلىق كېلىشىمىگە ئىمزا قويۇشقا قىستاپ ئاخىرقى ھېسابتا ھەممىنى ئۆزى مونوپول قىلدى.

ئىشچىلارنىڭ كاپىتاللىرى قانداقتۇر بىر سانائەتكە قاتناشتۇرۇلۇپ ، ئېتتىپاقلىقنى تەشكىل قىلغان ۋاقىتتا ، بۇ ئىتتىپاق يالغۇز مۇشۇ سانائەتنى مونوپول قىلىدىغان مەجبۇرىيەت تۈسىنى ئالغان بولىدۇ . باشقا كاپىتاللار ئۆزىگە خاس مەيدانلاردا ئۇنىڭ بىلەن رىقابەتلىشىشكە جۈرئەت قىلالمايدۇ ياكى ئۇنى مونوپول قىلىۋېلىش تەييارلىقىنى ئىشلىيەلمەيدۇ .

بۇ تارىخىي ۋە ئىقتىسادىي مۇقەررەرلىك ئەمەس !

ياۋروپانىڭ شىمالىدىكى دۆلەتلەردە شەخسلەر ئارا ھەمكارلىق ئەمەلىيەتتە ئىشقا ئاشقاندەك ئۆزئارا ئوخشىشىپ كېتىدىغان ئورگانلار ئارىسىدىمۇ ھەمكارلىق ئەمەلگە ئاشتى . كاپىتال بىرلىكى ئاساسىدىكى بۇ ھەمكارلىق ئىستېمالچىغا نىسبەتەن باھادىكى مونوپوللۇق ياكى بىسىمدارلىق ئۈچۈن بولماستىن ، بەلكى بارلىق ھەمكارلاشقۇچىلارنىڭ ئورتاق مەنپەئىتىنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش ئۈچۈندۇر . ئەمەلىيەتتە ئۇلار ئۆز نۆۋىتىدە ئىستېمالچىلاردۇر . ئۇنداقتا باھانى يۇقىرى كۆتۈرۈشنىڭ ھېچبىر پايدىسى ياكى زۆرۈرىيىتى يوق . چۈنكى ، ھەمكارلاشقۇچىلار ئۆزىنىڭ ئىستېمال قىلغۇچى رولى بىلەن مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدىكەن ، ئۇنداقتا نەتىجە ھامان ئوخشاش بولىدۇ .

سانائەت كۆپەيدى . . . ئىشلەپچىقىرىش ئاشتى . . . ئىشلەپچىقىرىلغان مەھسۇلاتنى بىر تەرەپ قىلىش زۆرۈرىيىتى توغۇلدى . شۇنىڭ بىلەن كاپىتالىزم ئەللىرى مەھسۇلات ئېشىنمىسىغا بازار تەييارلاش ئۈچۈن كەڭ كۆلەملىك مۇستەملىكىچىلىك ۋە جاھانگىرلىك ھەرىكىتىنى باشلىدى . . .

تارىخىي ماتېرىيالىزم بۇلارنى تارىخىي ۋە ئىقتىسادىي مۇقەررەرلىك دەيدۇ . ئۇنىڭ ئېيتقانلىرى پۈتۈنلەي يالغان ! ! !

كاپىتالىزم ۋە مەھسۇلات ئېشىنمىسى مۇستەملىكىچىلىكنىڭ ھەقىقىي سەۋەبى بولالمايدۇ . ئەگەر ئۇنداق بولسا تارىختىكى مەشھۇر رىم مۇستەملىكىچىلىكىنى ئۇ قانداق چۈشەندۇرىدۇ ؟

مۇستەملىكىچىلىك چوقۇم قولدا كۈچى ۋە ھوقۇقى بولغان ھەرقانداق جاھىلىيەت جەمئىيىتىنىڭ ئازغۇن ھەۋەسلىرىدىن باشقا نەرسە ئەمەس ! يەنە بىر تەرەپتىن ئېلىپ ئېيتقاندا ، مۇستەملىكىچىلىك مەھسۇلات

ئېشىنمىسىنى بىر تەرەپ قىلىدىغان بىردىنبىر «مۇقەررەر» يول ئەمەس .
تەبىئىي تىجارەت ئۇنى بىر تەرەپ قىلىشنىڭ كاپالىتى . ئىشلەپچىقىرىشنى توختىتىش بىر تەرەپ قىلىشقا «قىستايدىغان» ئېشىنمىنىڭ مەۋجۇت بولماسلىقىنىڭ كاپالىتى !

مانا مۇشۇلارنىڭ ھەممىسى كاپىتالىزم سايىسىدىكى «مۇقەررەرلىك» لەر ئىدى ياكى باشقىچە قىلىپ ئېيتقاندا ، كاپىتالىزمنى يولغا قويغان ، شۇنىڭدىن كېيىنلا ئۇنىڭ نەتىجىلىرىگە ئىجازەت بەرگەن جاھىلىيەت تۈزۈمى ئاستىدىكى «مۇقەررەرلىك» لەر ئىدى . بۇلار ئاللىقاچان ھېچنەرسە ئۇنى تۈزلىيەلمەيدىغان ، ئۇنىڭ زوراۋانلىقىنى چەكلىيەلمەيدىغان مۇقەررەرلىككە ئايلىنىپ كەتكەنىدى .

ئەگەر ئىنسانلار ھەقىقەتكە تايىنىپ ئاللانىڭ پرىنسىپىغا ئەگەشكەن بولسىدى ، مۇشۇ ئازغۇنلۇقنى بىر قەدەم ، بىر قەدەمدىن تۈزلەش ئىمكانىيىتىنى قولغا كەلتۈرگىلى ، ئۇنىڭ «مۇقەررەر» نەتىجىلىرىدىنمۇ ساقلانغىلى بولاتتى . «پەيغەمبەرلەرنى ئىنكار قىلغانلىقتىن ھالاك قىلىنغان شەھەر ئاھالىسى ئىمان ئېيتقان ؛ كۇپرىدىن ۋە گۇناھلاردىن ساقلانغان بولسا ئىدى ، ئەلۋەتتە ئۇلارنى ئاسمان ۋە زېمىننىڭ پاراۋانلىقلىرىغا مۇيەسسەر قىلاتتۇق» . (95 :7)

جاھىلىيەت ئۆز ـ ئارا گىرەلىشىپ كەتتى . . . .مۇلۇكچىلىك جەمئەتتىن سىقىپ چىقىرىلدى . كىشىلەر ئۆزىنىڭ نادانلىقى ئىچىدە شەخسىي مۇلۇكچىلىك يەر شارىدىكى بۇزۇقچىلىقنىڭ ئاساسلىق سەۋەبى دەپ ئويلاپ قالدى . ھەمدە نادانلىقى تۈپەيلى ، بۇزۇلغىنى ۋە تۈزەشكە تېگىشلىك بولغىنى «ئىنسان» ئىكەنلىكىنى زادىلا بىلەلمىدى . . . .ئىنسان ئاللانىڭ پرىنسىپىغا ئاساسلانمىغاندا ، ئۇنىڭ ئىشلىرى ھەرگىز تۈزەلمەيدۇ . ئۇ ئۆزىنىڭ روھى ھەقىقىتىنى بىلەلمەيدۇ . ئۆزىنىڭ شەكىللىنىش ۋە ئىنىرگىيە ھەقىقىتىنى بىلەلمەيدۇ . ئۆزىنىڭ كائىنات ۋە ھاياتتىكى ئورنىنى بىلەلمەيدۇ .

تارىخنى جاھىلىيەت مەيداندا تۇرۇپ ئىزاھلىغۇچىلار شۇنداق ئويلايدۇكى ، ئىنساننى «سانائەتلەشتۇرگىنى» دەل ئىقتىساد . ئەگەر ئىقتىساد تو-

زەلسە ، ئىنسان ئۆزلىگىدىن تۈزۈلىدۇ . ئىشلار «ئىچكى دۇنياغا» موھتاج ئەمەس . . .چۈنكى تۇرمۇشنى ئۆز ئارزۇسى بويىچە ماگدۇرىۋاتقان «مىخا-نىكىلىق مۇقەررەرلىك» مېخانىكىلىق سۈرەتتىكى مۇقەررەر نەتىجىلەرنى مەيدانغا كەلتۈرىدۇ . . . مولوكچىلىك ئىنسانلاردىن تارتىۋېلىنغان چاغدا ، پۈتكۈل دۇنيا ئىسلاھ قىلىنىدۇ .

بۇ ھەرگىزمۇ «بىلىش» ئەمەس ! بەلكى جاھىلىيەتچە ھاماقەتلىك !

قاباھەتلىك فېئودالىزىم ۋە كاپىتالىزىم ئەكىس تەسىر قوزغىدى . جاھىلىيەتكە خاس «رىئاكسىيىلىشىش» نىڭ يەكگىلتەكلىك ، بىر تەرەپلى-مىلىك ، نېرۋىسىدىن ئادىشىش ۋە ساراگلىق . . . قاتارلىق بەلگىلىرى پەيدا بولغاندىن باشقا روھىيەت ئامىللىرىنى ۋە روھىيەتنىڭ ھايات ، كائىنات ۋە ئىنسان بىلەن مۇئامىلە قىلىش يوللىرىنى بىلمەسلىكنى كەلتۈرۈپ چىقار-دى .

قانداق بولۇشتىن قەتئىينەزەر ، ئىقتىسادنىڭ ئۆزگە خاس ئەھمىيىتى ئىنسان ھاياتىنىڭ بىر لا تەرىپى بولۇشتىن ھالقىپ كېتەلمەيدۇ . توغرا ، ئۇ ئەسلىيلىكتە ۋە تەسىر كۆرسىتىشتە پەقەت بىر لا تەرەپ ، ئەمما ھاياتنىڭ ھەممىسى ئەمەس ، شۇنداقلا ھاياتقا تەسىر كۆرسەتكۈچى بىر لا ئېلېمېنتمۇ ئەمەس .

ھازىرقى زامان جاھىلىيىتى — مەيلى غەربتىكى كاپىتالىزىم ياكى شەرقتىكى كوممۇنىزىم بولسۇن — ئىنسان مەۋجۇدىيىتىنىڭ باشقا تەرەپلى-رىنى قۇربان قىلىش بەدىلىگە مۇشۇ تەرەپكە چەكتىن ئاشۇرۇپ ، ئەھمىيەت بەرگەن چاغدا ، ئىنسان ھاياتىدا ناھايىتى زور بۇزۇلۇشنى كەلتۈرۈپ چى-قاردى . ئاخىرقى ھېسابتا ئۇ ئىنساننىڭ مەنىۋىيىتىنى پۈتۈنلەي يوقاتتى ۋە ئۇنى ئىشلەپچىقارغۇچى ماشىنىغا ئايلاندۇرۇپ قويدى . ئۇنىڭ قىممىتى ماددىي دۇنيادىكى نەتىجىلىرى بىلەن ئۆلچەندى . ھەرگىزمۇ ئىنسانىي ئۆل-چەملەر بىلەن ئۆلچەنمىدى .

بىز تۆۋەندىكى ئىجتىمائىيەت ، ئەخلاق ۋە جىنسىي تۇرمۇش قاتارلىق بابلاردا سۆزلەپ ئۆتمەكچى بولغان مۇشۇ ئومۇمىيۈزلۈك بۇزۇقچىلىقلاردىن باشقا ، ھازىرقى زامان جاھىلىيىتى «كۆرسەتكەن» خۇسۇسىي چارە —

شەخسىي مۇلۇكچىلىك يوقىتىلغان چاغدىمۇ — ھېچقانداق نەتىجە بەرمىدى. جاھىلىيەتچىلەرنىڭ كۆڭلىدە پىرقىراۋاتقان بۇ نەتىجىنى ئۇلار ھۇزۇر — ھالاۋەتنىڭ ئاچقۇچى دەپ ئويلايتتى.

بۇ ئازغۇن جاھىلىيەت ئىنسان تەبىئىتىگە سارائىلارچە قارشى قوپتى. ئۇ بۇ ئارقىلىق شەخسىي ئىگىدارچىلىققا يۈزلەنگەن ئىنسان تۇيغۇسىنى تارتىۋالماقچى بولدى . . . ھەمدە ئىگىدارچىلىقنى سۆيۈش تەبىئىي ئالىڭ ئەمەس، بەلكى فېئودالىزم ۋە كاپىتالىزم جەمئىيىتىنىڭ قالدۇقى، ئۇ ئىنسان مەۋجۇدىيىتىدىكى تۈپ ماھىيەت ئەمەس. بەلكى . . . دېگەنلەرنى ئىسپاتلاش ئۈچۈن ئۇزۇندىن ئۇزۇن ئىلمىي مۇنازىرىلەرنى قوزغىدى . . ئارقىدىنلا بۇ گەپنىڭ قانائەتلەندۈرۈش كۈچىنىڭ يېتەرلىك بولماسلىقىدىن ئەنسىرەپ، مۇنازىرىدە بىر نەچچە قەدەم ئالغا ئىلگىرىدى ھەمدە ئىنساننىڭ ئەسلىي تەبىئىيىتىنى پۈتۈنلەي يوققا چىقاردى. ئېھتىمال ئۇ مۇنازىرىلەرنى ئۆزىنىڭ يىلتىزىدىن قارار قىلسا كېرەك !؟

ئۇ ماركس، ئېنگېلس ۋە باشقىلار ئېيتقاندەك: «ئىنسان تەبىئىي مايىللىقسىز تۇغۇلدى، ئىگىدارچىلىق قىزغىنلىقى ئۇنىڭدا يوق، يۇلۇپ تاشلاشقا تېگىشلىك — نجس — ئۇرۇقلار «جەمئىيەت»كە چوڭقۇر يىلتىز تارتتى. دەل ئاشۇ يىلتىز ئىنساننىڭ بەختسىز بولۇشىدىكى ئاساسىي سەۋەبتۇر» دېگەننى داۋا قىلدى.

بۇ جاھىلىيەتچىلەر مۇنازىرىدە كۆڭۈلگە كېچىشكە تېگىشلىك بولغان بىر نەچچە سوئاللارغا جاۋاب بەرمىدى: جەمئىيەت نېمىشقا شۇنداق قىلدى؟ ئاشۇ ئىشلارنى قىلغان بۇ «جەمئىيەت» زادى نېمە؟ ئۇ ئىنساندىن تاشقىرى بىر نەرسىمۇ؟ توغرا، بەزىدە جەمئىيەت ئىنساندىن ئايرىلغان بولىدۇ. بەزىدە جەمئىيەتنىڭ شەخسنى پەرقلەندۈرىدىغان سۈپەت ۋە خۇسۇسىيەتلىرىدىن باشقا، ئۆزىگە خاس سۈپەت ۋە ئالاھىدىلىكلىرى بولىدۇ.

لېكىن بۇ «ئىنسان»دىن تاشقىرى بىر نەرسىمۇ؟

مۇنازىرىدە ماركس ۋە دوركايىمنىڭ «ئومۇمىي مەۋجۇتلۇق ئۆزىنى شەخسكە تاپشۇرىدۇ ھەمدە ئۇنىڭ كۆڭلىدە ئاڭلىق ۋە ئاڭسىز ھالدا پاكلىق ۋە ناپاكلىقنى پەيدا قىلىدۇ» دېگەن داۋالىرىغا بويسۇنغاندا، كىممۇ ئىنساندىن

نى پەقەت يالغۇز بىر شەخس ياكى ئومۇمىي يىغىندا دەپ ئېيتالايدۇ؟.
. . ئۇ «ئىنسانىي» يىغىندا ئەمەسمۇ؟ ياكى ئۇ ئادەم بالىلىرىنىڭ سىرتىدىكى باشقا نەرسىمۇ؟ . . .

توغرا، جاھىلىيەتچىلەر بۇ سوئاللارغا جاۋاب بەرمەستىن، بەلكى شەخسى مۈلۈكچىلىكنى ئىنسان روھىدىن ئۈزۈپ تاشلىماقچى بولدى ھەمدە ئىپتىدائىي ئىنسان شەخسى مۈلۈكچىلىكنى بىلمەيتتى. مەۋجۇدىيىتى يوق ئىشلەپچىقىرىش ئامىللىرى كوللېكتىپ ئارا كەڭرى تارقالغان پۈتكۈل ئىشلەپچىقىرىش، كوللېكتىپ ئارىسىدىكى بىر «يول» ئىدى. يېزا ئىگىلىك كەشپ قىلىنغاندىن كېيىن، ئىنسانلار زېمىن مۈلۈكچىلىكى، ئىشلەپچىقىرىش ئامىللىرى مۈلۈكچىلىكى، قۇللۇق، فېئودالىزم ۋە كاپىتالىزم باسقۇچلىرىدىكى ئىشلەپچىقارغۇچى ئادەملەر مۈلۈكچىلىكىنى قولغا كەلتۈرۈشكە ئادەتلىنىپ كەتتى، دېگەننى داۋا قىلدى.

بۇ جاھىلىيەتچىلەرگە توغرا رەددىيە بېرىش ئۈچۈن «لوگىكىلىق» جاۋابتىن بىرنى بەرسەك كۇپايە!

تۈنجى ئىپتىدائىي باسقۇچتا قايسى نەرسە ئىگىدارچىلىقنى قوبۇل قىلالايتتى؟

پىچاقنىڭ شەكلىدە ياسالغان تاش پارچىسىمۇ؟ . . . ئۇنىڭ قانداق پايدىسى بار؟ . . . كىم ئۈچۈن ئىگىدارچىلىق قىلىدۇ؟ ئۇ تىرناق ۋە چىشلار پارچىلىيالمىغاندا گۆش كېسىشكە ئىشلىتىلىدۇ. بۇ گۆش ياكى بېلىقتا قانداق ئېرىشكىلى بولىدۇ؟ ئەگەر ئۇ كىشىلەرنىڭ ئېھتىياجىدىن ئېشىپ كەتسە، سېسىپ بۇزۇلۇشقا باشلايدۇ. ئۇنى قايتا يېگىلى بولمايدۇ. ئۇنداقتا نېمە ئۈچۈن ئۇنىڭ ئېغىزى پېچەتلىنىپ ساقلىنىدۇ؟

ئۇنداقتا، ئىگىدارچىلىق ئەمەلىيىتى تۈپتىن خاتادۇر. چۈنكى، بۇ يەردە ئىگە بولىدىغان نەرسە يوق. بۇنداق بولۇشى ئىنساننىڭ مۈلۈكچىلىك ھېسسىياتلىرىدىن خالىي بولغانلىقىدىن ئەمەس. . . ئەگەر ئۇنداق بولمىسا ئاشۇ جاھىلىيەتچىلەر، ئىنتىلىش بۇ ئىپتىدائىي جەمئىيەتتە قايسىبىر نەرسىگە ئىگە بولۇش كۈچىگە ئىگە ئەمەس ئىدى دېگەننى ئىسپاتلىيالىدىمۇ؟
«ئايال»غا ئىگىدارچىلىق قىلىش ئۈچۈن ئۇلارنىڭ ئارىسىدا ۋەھشىيانە

تالاش ـ تارتىش بولمىدىمۇ؟ . . . تەڭداشسىز گۈزەل دەپ قارالغان ئاياللا-
رنى ئۆزىنىڭ قىلىۋېلىش ئۈچۈن قەبىلە باشلىقى ياكى باتۇر يىگىتلەر
باشقىلارغا كۈچ كۆرسەتمىدۇ، ئەمەسمۇ؟

قەبىلە ئاقساقىلى باشقىلار ئىگە بولالمىغان بىر تال پەي بىلەن بولسى-
مۇ، باشقىلاردىن پەرقلىنىدۇ. باشقىلارنىڭ ئۇنى بېشىغا (باش كىيىمگە)
تاقىۋېلىشىنى چەكلەيدۇ.

توغرا، بۇلار گەرچە ئادەتتىكى مۈلۈكچىلىك بولسىمۇ، ئىشقىلىپ
بەربىر «مۈلۈكچىلىك» ئاشۇ ئىپتىدائىي زاماندىكى كىشىلەرنىڭ سەۋىيە-
سىگە، ئۆز ئىمكانىيىتىدە قولغا كەلتۈرگەن نەرسىنىڭ مىقدارىغا يارىشا
«شەخسىي» مۈلۈكچىلىك!

ئۇلار تەرەققىي قىلىپ «روھىي» جەھەتتىن خېلىلا پىشىپ يېتىلدى.
ئۇلارنىڭ ماددىي ئىمكانىيىتى زورايدى. ئىلمىي ئىقتىدارى يۇقىرى چەككە
يەتتى. ئۇلار زېمىن ۋە ئىشلەپچىقىرىش ئامىللىرىغا كەڭ دائىرىلىك ئىگى-
دارچىلىق قىلدى.

ئۇلار ئېغىپ كەتتى . . .

ئۇلارنىڭ ئازغۇنلۇقى ھەرگىزمۇ ئۇلارنىڭ ئىگىدارچىلىق قىلغانلىقى
ئۈچۈن ئەمەس ئىدى. چۈنكى، ئۇلار بۇنىڭدىن ئىلگىرى ئۆزلىرىنىڭ
روھىي، ماددىي ۋە ئىلمىي سەۋىيىسىنىڭ دائىرىسىدە ئىگىدارچىلىق قىلغا-
نىدى.

ئۇلارنىڭ ئازغۇنلۇقى ھەرگىزمۇ ئۇلار زېمىن مۈلۈكچىلىكى ۋە ئىش-
لەپچىقىرىش ئامىللىرى مۈلۈكچىلىكىنى بىلگەن ۋاقىتتىن باشلانمىدى.

چوقۇم ئازغۇنلۇق ئىنسانىيەتكە چاپلاشقان قەدىمى ئاپەتتۇر.

ئۇلار ئايالغا ئىگىدارچىلىق قىلىش ۋە قەبىلە باشلىقى بولۇش ئۈچۈن
تالاش ـ تارتىش قىلغان ۋاقىتتا . . . باش كىيىمنى ياساپ باشقىلاردىن
ئالاھىدە بولىدىغان ئاشۇ بىر تال «پەي»گە كىم ئىگىدارچىلىق قىلدى؟

. . . ئۇلار بۇنىڭ ھەممىسىنى جىسمانىي كۈچكە تايىنىپ قارار قىلدى.
كىم غالىپ بولسا ھوقۇق شۇنىڭغا مەنسۇپ بولىدۇ.

ئەنە ئاشۇ بىر ئېغىش بولدى. ئىنسانلار زورلۇق قىلىپ، ئاخىرىدا

ھەممىگە ئىگىدارچىلىق قىلىدىغان بىر «پەسكەش ئارزۇ» بولدى . بۇ «پەسكەش ئارزۇ» ئىنسانىيەت باشلانغاندىن تارتىپ ، ئوپئوچۇق ئازغۇنلۇق ئىدى .

ئازغۇنلۇق ھەرقانداق ۋاقىتتا مۇقەررەر كۈچ بولالمايدۇ . . . شۇنداقلا ئىنسانىيەتنىڭ تۈنجى سۈرىتى ھەم بولالمايدۇ . . . بەلكى ھەققانىيلىق تۈپتۈز ھالدا يۈز بەرگەندەك ، ئازغۇنلۇقمۇ قانداقتۇر بىر ۋاقىتتا يۈز بېرىدىغان ئىنسانىي «ئېھتىماللىق»تۇر .

قايسىبىرى بولمىسۇن ، ئەسلىي ئىنسان تەبىئىتىگە قايتىدۇ . بۇ تەبىئەت ھىدايەت ۋە زالالەتنى قوبۇل قىلىش ئىقتىدارىغا ئىگە بولۇپ ، ئۇ ئۆزى ئېرىشكەن «يولىيورۇق» ياكى ئۇنىڭغا قارىتىلغان «يۈزلىنىش»نىڭ تەسىرى بويىچە . . . تۈزلۈكنى قوبۇل قىلغاندەكلا ئەگرىلىكنىمۇ قوبۇل قىلىۋېرىدۇ .

دېمەك ، تارىخىي ماتېرىيالىزمچە ئىزاھات داۋا قىلىپ : «شەخسىي مۈلۈكچىلىك يېزا ئىگىلىكىنىڭ كەشپ قىلىنىشى بىلەن باشلاندى . «بۇ مۈلۈكچىلىك ئازغۇنلۇقنىڭ سەۋەبى» دەۋاتقان ئەپسانە . . . ئۇ ئىنسان تەبىئىتىنى چۈشەنمەيدىغان نادان ، جاھىلىيەت ئەپسانىسىدۇر .

بىز پۈتكۈل تارىخ جەريانىدا شەخسىي مۈلۈكچىلىكنى ئۇچراتتۇق . ئۇ ھەرگىزمۇ ئازغۇنلۇققا باشلاپ بارىدىغان يول بولمىدى . بەلكى ياخشى يولغا يۈزلەنسە بىنا قىلىش ، ئاكتىپچانلىق ۋە ئىلگىرىلەشنىڭ ئېلېمېنتىغا ئايلىنىدىغان ، يامان يولغا يۈزلەنسە بېقىنىش ، پارچىلاش ۋە ۋەيران قىلىشنىڭ ئېلېمېنتىغا ئايلىنىدىغان بىر ئۆزگىرىشچان ۋەزىيەت بولدى .

شەخسىي مۈلۈكچىلىك — تەبىئىي ھالدا — فېئودالىزم ۋە كاپىتالىزمغا ئېلىپ بارمىدى . بەلكى بۇنىڭغا ئېلىپ بارغىنى «پەسكەش ئارزۇ» بولدى . بۇ «پەسكەش ئارزۇ» مۈلۈكچىلىكنى ئىنسانلارنى قۇل قىلىش ۋە ئۇلارغا ھۆكۈمرانلىق قىلىشنىڭ يولىغا ئايلاندۇرۇۋالدى . ئىنسانىيەتنىڭ ئازغۇنلۇقى قەدىمكى دەۋرلەردىن باشلانغانىدى .

ماركسىزم جاھىلىيىتى — بۇزۇقچىلىق ياۋروپا جاھىلىيىتىدە ياشاۋاتقان «ئىنسان»غا ئەمەس ، بەلكى شەخسىي مۈلۈكچىلىككە يوشۇرۇنغان

دېگەن گۇمانغا ئاساسلىنىپ — شەخسىي مۇلۇكچىلىكنى تارتىۋالدى . بىراق يېرىم ئەسىردىن بۇياقى بۇ تەجرىبىنىڭ ئەمەلىي نەتىجىسى قانداق بولدى ؟

ماركسىزم جاھىلىيىتى شەخسىي مۇلۇكچىلىكنى تارتىۋالغاندىن كېيىن ، ھۆكۈمرانلىق «ئارزۇ»سىنى تۈگىتەلىدىمۇ ؟ ! . . .

بىز بۇ ھەقتە سۆزلىمىسەكمۇ بولىدۇ . چۈنكى ، خورشۇپ سۆزلەپ بولدى . سابىق داھى (ستالىن) ئۆلگەندىن كېيىن ، ئۇ ھەقتە سۆزلەپ مۇنداق دېدى : «ناھايىتى ئېنىقكى ، ئۇ تارىختىكى ئەڭ قاباھەتلىك دىكتاتۇرنى شەكىللەندۈرگەن قانخور جاللات ئىدى» .

شەخسىي مۇلۇكچىلىك يوقالدى . بىراق ، ئاللانىڭ پرىنسىپى بىلەن ماڭمايدىغان ئاشۇ جاھىلىيەتچى «ئىنسان»دىكى يوشۇرۇن ئازغۇنلۇق ساقلىنىپ قالدى .

بۇ ئازغۇنلۇقنىڭ نەتىجىسى بىز يۇقىرىقى (سىياسەت) بابىدا سۆزلەپ ئۆتكەن ئەنە شۇنداق قاباھەتلىك دىكتاتۇرا بولدى . ئۇ مۇقەددەس — زالىم ، ۋەھشىي ، قانخور — داھىي دىكتاتۇرىسى بولسۇن ياكى تۇزۇم دىكتاتۇرىسىنىڭ ئۆزى بولسۇن ، ئوخشاشلا ئىنسان مەۋجۇدىيىتىنى تارتىۋېلىپ ، بىر لوقما نان ئۈچۈن ئۇلارنى «دۆلەت» تە ئەكس ئەتكەن زالىم ھاكىمىيەتكە ياكى ئۇلارنىڭ قولىغا مەركەزلەشكەن ھوقۇققا قۇل قىلىپ بەردى .



مانا بۇ مۇشۇ جاھىلىيەتتىكى ئارىلاشما بۇزۇلۇشتۇر .

ئىقتىسادىي ئېلېمېنتنىڭ پۈتكۈل ئىنسان مەۋجۇدىيىتىنى بويسۇندۇرۇشتىكى ۋە ئىنسانىنىڭ ئەسلىي «ئومۇمىي» ھەقىقىتىنى ئەمەلدىن قالدۇرۇشتىكى بۇزۇلۇشتۇر . بۇ خىل بۇزۇلۇش يالغۇز ئىقتىسادىلا ئۆز ئىچىگە ئالمايدۇ . بەلكى ئىنساندا مەۋجۇت بولغان جىسمانىي ، ئەقلىي ۋە روھىي ئاكتىپچانلىقنىڭ ھەممىسىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ .

ئىگىدارچىلىق قىلىش يولىدىكى بۇزۇلۇشتۇر . . . بۇ خىل ئىگىدار-چىلىقنى غەرب كاپىتالىزمچىلىرى قىلىۋاتقاندەك قايسى خىل سۈرەت، قايسى خىل چەكتە يولغا قويىسۇن ياكى كوممۇنىزمچىلار قىلغاندەك پۈتۈن-لەي ئەمەلدىن قالدۇرسۇن، بەربىر ئوخشاش. كوممۇنىزىم پرىنسىپ جەھەتتىن رېئاللىقنىڭ — ئىنسان تەبىئىتىنىڭ رېئاللىقنىڭ — بېسىمى ئاستىدا ماركسىزم، لېنىنىزم تەرىپىدىن قارار قىلىنغان ئاساسىي يۆلى-نىشلەرگە مۇراجىئەت قىلىشقا مەجبۇر بولۇپ، قىسمەن شەخسىي مۇلۇك-چىلىككە ۋە ئىش ھەققىنىڭ پەرقلىق بولۇشىغا ئىجازەت بەرگەن بولسىمۇ، بىراق ئۇ خورشۇپ ئېيتقاندەك، يېقىن كەلگۈسىدە ئۇنىڭ مەغلۇبىيىتى ئىسپاتلانغاندىن كېيىن، دېھقانچىلىق مەيدانلىرىدىكى ئومۇمىي مۇلۇكچى-لىكنى ئەمەلدىن قالدۇرۇۋېتىشى مۇمكىن.

بۇ ئازغۇن ئىنسانىيەت توغرا يولدا مېڭىشنى ئىرادە قىلغان چاغدىكى بىردىنبىر ئۇسۇل، بۇ ئىككى بۇزۇلۇش بىر - بىرىنى تاشلىۋەتمەستىن بىللە مېڭىشى كېرەك. ئەگەر ئۇ ئىككىسىنى مەيدانغا كەلتۈرگەن ئەسلىي «ئۇل»نى تۈزەتمىگەندە، بۇ ئىككى خىل بۇزۇلۇشنى ھەرگىز تۈزەتكىلى بولمايدۇ.

بىردىنبىر ماھىيەتلىك ئۇسۇل ئىگىدارچىلىق قىلىش يولىنى ئۆزگەر-تىش كېرەك! ھاماقەت كوممۇنىزم يوقىتىۋەتكەندەك، ئۇنى بىر پۈتۈن تارتىۋېلىشقا ۋە ياكى ئەخمەق كاپىتالىزم قىلىۋاتقاندەك چەكلىمىسىز كۆرۈ-نۈشتە يولغا قويۇشقا ھەرگىز بولمايدۇ.

رېئال دۇنيادا ئىنسانىيەت ھاياتىدىكى ئىقتىسادنىڭ ئورنىنى ئۆزگەر-تىش كېرەك. پۈتكۈل ھاياتقا ماددىي ۋە ئىقتىسادىي قىممەت نۇقتىسىدىن نەزەر سېلىنماستىن، بەلكى ئىقتىساد ئۆزىنىڭ توغرا ئورنىدا — ئىنساننىڭ بىر تەرىپىدە — قويۇلۇشى كېرەك! ئىنسان ئىقتىسادنى كونتى-رول قىلىشى ۋە ئىقتىسادىي تۈزۈملەرنى ئىنساننىڭ روھىي مەۋجۇدىيىتىگە ئويغۇنلاشتۇرۇش كېرەك! بۇ ئەسلىي مەۋجۇدىيەتنى دارۋىنىزم جاھىلىيە-تى نەزەردىن ساقىت قىلىۋېتىپ، ئىنساننى ھايۋانلار دۇنياسىغا چۈشۈرۈپ قويۇش پاجىئەسى كېلىپ چىقتى . . .

ئاددىي قىلىپ ئېيتقاندا، ئىنسانىيەت جەزمەن ئاللانىڭ پرىنسىپىغا قايتىش كېرەك.

# ئىجتىمائىيەتتىكى بۇزۇقچىلىق

شەخس ۋە جەمئىيەت ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەت ئىجتىمائىي پەن تەتقىق قىلىۋاتقان ئاساسلىق تېمىدۇر.

هازىرقى زامان جاھىلىيىتى سىياسەت ۋە ئىقتىسادتا بۇزۇلغاندەك، شەخس ۋە جەمئىيەت ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەت قارىشىدا' ۋە بۇ قاراشنى رېئال دۇنياغا تەدبىقلاشتا ئوخشاشلا بۇزۇلدى. بۇنداق بولۇشى سىياسەت، ئىقتىساد ۋە ئىجتىمائىيەت ماھىيەتتە بىر - بىرى بىلەن چەمبەرچەس باغلانغان.

بىز يۇقىرىدا سىياسەت بىلەن ئىقتىساد ئوتتۇرىسىدىكى مۇكەممەل رېئاكسىيىلىشىنى كۆردۇق. ئەمدى هازىر ئۇلارنىڭ ئىجتىمائىيەت بىلەن بولغان رېئاكسىيىلىشىنى كۆرىمىز... بىز بۇنىڭدا هەرگىزمۇ جەمئىيەت سۈرتىنى بىر تەرەپتىن ئىقتىساد سىزىپ بەرسە، يەنە بىر تەرەپتىن سىيا- سەت سىزىپ بېرىدۇ... دەپ قارايدىغان ماتېرىيالىستىك جاھىلىيەت قاراشلىرىغا ئاساسلانماستىن، بەلكى ئۇلارنىڭ هەممىسى ئىنسانىي مەۋجۇ- دىيەتنىڭ كۆرۈنۈشلىرى، ئۇ «ئىنسان»دىن ئىبارەت بىر گەۋدىنىڭ مەۋ- جۇدىيىتىدىن كېلىپ چىققانلىقى ئۈچۈن ئۆزئارا چەمبەرچەس باغلانغان. . دەيدىغان توغرا قاراشقا ئاساسلىنىمىز.

  

بىز يۇقىرىدا هازىرقى زامان جاھىلىيىتىنىڭ شەخس ۋە جەمئىيەت ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەتنى تەسەۋۋۇر قىلىشتىكى بۇزۇقچىلىقنى كۆرسى- تىپ ئۆتتۇق. بۇ بۇزۇقچىلىق ئەمەلىيەتتە ئىنسان روھىنى تەسەۋۋۇر قىلىشتىكى بۇزۇقچىلىقتىن ۋە ئاللانىڭ پرىنسىپىدىن ئېغىپ كېتىش سە-

ۋەبلىك تەڭپۇڭلۇق تۇيغۇسىنى يوقىتىپ قويۇشتىن كېلىپ چىققان.
جاھىلىيەت تەسەۋۋۇردىكى شەخس ۋە جەمئىيەت...
شەخس ئۇستىگە قۇرۇلغان ئىجتىمائىي تۈزۈم ئۇنىڭ مەۋجۇتلۇقىنى گەۋدىلەندۈرىدۇ. ئۇنى گەۋدىلەندۈرۈشتە چەكتىن ئاشۇرۇپ، چەكلىمىسىز مۇقەددەس شەخسكە ئايلاندۇرۇۋېتىدۇ... بۇ مۇقەددەس شەخس كۆڭلى تارتقاننى قىلىدۇ... ۋاستە تاللىماستىن خالىغانچە ئىگىدارچىلىق قىلىدۇ. ئىدىيە، ئېتىقاد، ئەخلاق ۋە ئەنئەنىلىرىنى خالىغانچە تاللايدۇ. جەمئىيەت ئۇنىڭغا قارشى چىقىپ «بۇ خاتا»، «بۇ توغرا» دېمەيدۇ. ئۇنداقتا جەمئىيەت دېگەن نېمە؟ جەمئىيەتنىڭ شەخسنى يېتەكلەشتە قانداق مەجبۇرىيىتى بار؟...

دېمەك، شەخس ئۇ بىر «ئىلاھ». شۇنىڭ ئۈچۈن ھەرقانداق «ئىلاھ» كۆڭلى تارتقاننى قىلىدۇ. شەخسىي ئەركىنلىك بارلىق «ئىلاھلار» ئۈچۈن كەڭرى ئېچىۋېتىلگەن ساھەدۇر.

جەمئىيەت ئۇستىگە قۇرۇلغان تۈزۈم كۆپچىلىكنىڭ مەۋجۇدىيىتىنى گەۋدىلەندۈرىدۇ. ئۇنى گەۋدىلەندۈرۈشتە چەكتىن ئاشۇرۇپ مۇقەددەس مەۋجۇدىيەتكە ئايلاندۇرۇپ قويىدۇ... شەخسنىڭ ئۇلۇغلۇقى ۋە مەۋجۇتلۇقى بولمايدۇ. ئىگىدارچىلىق ھوقۇقىمۇ بولمايدۇ. شەخسنىڭ ئىدىيە، ئېتىقاد، ئەخلاق ۋە ئەنئەنىلىرىنى تاللاش ھوقۇقى ۋە جەمئىيەت پائالىيىتىگە ئېتىراز بىلدۈرۈپ «بۇ خاتا ياكى توغرا» دېيىش ھوقۇقى ھەم بولمايدۇ. ئۇنداقتا شەخس دېگەن نېمە؟ شەخسنىڭ جەمئىيەتنى يېتەكلەشتە قانداق مەجبۇرىيەتلىرى بار؟

دېمەك، جەمئىيەت بىر «ئىلاھ». شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇ كۆڭلى تارتقاننى قىلىدۇ. شەخس ھاكىمىيەتكە بويسۇنغۇچى «قۇل»دۇر.

× × ×

ھەر ئىككى تۈزۈمنى ياقىلىغۇچىلار شۇ تۈزۈمنىڭ «ئىلمىي» ئاساستا

تۇزۇلگەنلىكىنى داۋا قىلىدۇ !

بۇ ھەرگىزمۇ مۇشۇ گۇماننىڭ بۇزۇقلىقىنى ياكى مۇشۇ گۇمان ئاساس- لانغان «ئىلىم»نىڭ بۇزۇقلىقىنى كۆرسەتمەيدۇ . . . چۈنكى ، بۇ ئىككىسى تامامەن بىر - بىرىگە قارشى ئىككى ۋەزىيەت بولۇپ ، ئۇلار ئوتتۇرىسىدا نە سۇلھى ، نە چۈشىنىش ، نە ئۇچرىشىش يۈز بەرمەيدۇ . . . ئۇنداقتا بۇ ئىككىسى قانداقمۇ بىرلا ۋاقىتتا توغرا بولىدۇ ؟ . . . ئىككىسىنىڭ بىرى ياكى ھەر ئىككىسى جەزمەن خاتا بولۇشى كېرەك .

مانابۇ ھەقىقىي ماھىيەت !

مۇقەددەس شەخس ئەپسانىسى گۇللىنىش دەۋرىدىن باشلاپ ياۋروپا قولغا كەلتۈرگەن «تەرەققىيات» تىن كېلىپ چىقتى !

ئوتتۇرا ئەسىر جاھىلىيىتىدە ياۋروپالىقلار ھەرقانداق ئىنسان مەۋجۇ- دىيىتىگە بېسىم بولىدىغان قاباھەتلىك بېسىم ئاستىغا چۈشۈپ قالغانىدى . چېركاۋلار ۋە دىندارلار كىشىلەرنىڭ گەدىنىگە مىنىپ ، ئۇلارنى ئېزى- دىغان ھوقۇقدارلارنى بەلگىلەيتتى . . . «ئىنسان» پەرۋەردىگارى بىلەن بىۋاستە ئۇچرىشىش ھوقۇقىغا ئىگە بولالمايتتى . بەلكى پوپلار ۋە ئېپىس- كوپلارغا تايىنىش ئارقىلىق ئاندىن بۇ مەقسەتنى ئەمەلگە ئاشۇرغىلى بولات- تى . ئىنسان پوپ ياكى روھانىيلارنىڭ ئىلكىگە ئۆزىنى تاپشۇرمىغۇچە ، ھەرگىزمۇ ئاللانىڭ مەغپىرىتى (كەچۈرۈم)گە بىۋاستە ئېرىشەلمەيتتى . ئەگەر پوپ ياكى ئېپىسكوپلار ئىگە بولمىسا ، خاتالىقنى ئېتىراپ قىلىش مۇكەممەل بولمايدۇ . ئۇنىڭ ھېچقانداق تەسىرى بولمايدۇ . . . شۇنداق قىلىپ ، ئىنساننىڭ شەخسىي مەۋجۇدىيىتىنىڭ ئاللا بىلەن بىۋاستە ئۇچ- رىشىش ھوقۇقىنى ئىنساندىن پۈتۈنلەي ئېلىپ تاشلىدى .

خوجايىنلار كىشىلەرنىڭ ئۆشىنىسىگە باشقا بىر يۈكنى ئارتتى . . .

ئۇلار جەمئىيەتتىكى يۈكى تولىمۇ ئېغىرلاپ كەتكەن بىگانە كىشىلەر بولۇپ قالدى . ئېغىرلىق خەلق ئاممىسىنى تەشكىل قىلىدىغان بۇ ئادىمىي «تاش»لارنىڭ ئۈستىگە چۈشۈۋاتاتتى . . . خەلقنىڭ مەجبۇرىيىتى بار ، ئەمما ھوقۇقى يوق ئىدى .

ئومۇمىي خەلقنىڭ بىر ئەزاسى بولغان «شەخس»نىڭ مەۋجۇدىيىتى

بولمايتتى . ئۇ بىرەر نەرسىگە ھەقىقىي ئىگىدارچىلىق قىلالمايتتى . چۈن-
كى ، فېئودالىزم بىردىنبىر ئىگىدارچىلىق قىلغۇچى ئىدى . شەخس ئۆز
مەۋجۇدىيىتىدە شەيئىلەر بىلەن بىۋاستە ئەركىن مۇئامىلە قىلالمايتتى .
دۆلەت بىلەن ئۇچرىشالمايتتى . چۈنكى ، دۆلەت ئۇنى ئالدىغا چىقىرىش ياكى
ئارقىغا چېكىندۇرۇش ، ئۇنىڭ مەۋجۇدىيىتىنى ئەسلىگە كەلتۈرۈش ياكى
ئەمەلدىن قالدۇرۇش ھوقۇقىنى چاڭگىلىغا ئېلىۋالغان فېئودالىزمغا تاياد-
مىسا ئۇ «شەخس»نى تونۇيالمايتتى .

شۇ سەۋەبتىن پوپ ۋە روھانىيلار شەخس ۋە ئۇنىڭ ئاللا بىلەن بولغان بىۋاستە مۇناسىۋىتى ئوتتۇرىسىدا توسقۇنلۇق قىلغاندەك ، فېئودالىزم شەخس ۋە ئۇنىڭ دۆلەت بىلەن بولغان بىۋاستە مۇناسىۋىتى ئوتتۇرىسىدا توسقۇنلۇق قىلاتتى . شەخسنىڭ سىياسىي ھوقۇقى ، تۇرمۇش كاپالىتى ، سوت قىلىش كاپالىتى دېگەندەك ھېچقانداق كاپالەت ھوقۇقى بولمايتتى .

ئۇنىڭدىن باشقا فېئودالىزم تۈزۈمى — ياۋروپادا مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇۋاتقان جاھىلىيەت سۈرىتى بىلەن — رەھبەرلىكنى چاڭگىلىغا ئېلىۋال-غان پومېشچىكلاردىن باشقا ھېچقانداق شەخسنىڭ ھوقۇقىنى مەركىزىي نۇقتا قىلمايدۇ . ئاللىقاچان پېچەتلىۋېتىلگەن ئۆزگەرمەس سۈرەتكە ئىگە ، بەلكى ھېچقانداق ئالاھىدە ، مۇستەقىل ، شەخسىي مەۋجۇدىيىتى بولمىغان شەخسلەر توپىنى ئاساسىي مەركەز قىلىدۇ .

ھايات يۈز يىللاردىن بېرى قىلچە ئۆزگەرمىگەن يېزىلاردىكى سېسىق سۇغا ئوخشايتتى . شەخسلەر كېلىپ كېتەتتى . . . گويا ھېچكىم كېلىپ كەتمىگەندەك . . . شۇ سەۋەبتىن شەخس ئۆز مەۋجۇدىيىتىنى ھېس قىلال-مايتتى ھەمدە ئاڭلىق تۈردە بويسۇنماستىن بەلكى جۇۋازغا قاتقان كالىغا ئوخشاش قارىغۇلارچە بويسۇنىدىغان ئۆرپ - ئادەتلەر كەينىدىن تىنماي قوغلايتتى .

× × ×

ياۋروپانىڭ ئەھلىي سەلىب تۇرۇشىدا بىر قېتىم ، ماراكەش ۋە ئىسپا-
نىيىدىكى ئىسلام ئۇنىۋېرسىتېتىدا بىر قېتىم ئىسلام دۇنياسى بىلەن سۇر-
كىلىشىدىن كېيىن ، ياۋروپادىكى گۈللىنىش ئاشۇ سېسىق سۇغا ئوخشاش
ھاياتنى قايتا تىرگۈزدى .

ئىنسانلار ئۇنىڭ ئاستىدا چەيلەنگەن ئېغىر يۈكلەرنى ئۈشنىسىدىن
چۆرۈپ تاشلىماقچى بولدى . ئۇلار چۆرۈپ تاشلىماقچى بولغان تۇنجى يۈك
چېركاۋلار ۋە دىندارلار ئىدى .

ئۇلار چېركاۋلاردىن ۋە ئىلاھ نامى بىلەن كىشىلەرنى ئېزىۋاتقان
چېركاۋ ئىلاھىدىن قۇتۇلۇش ھەمدە ئابىد بىلەن مەبۇد بىۋاستە ئۇچرىشالاي-
دىغان يېڭى «ئىبادەت» نى بەرپا قىلىش ئۈچۈن «تەبىئەت ئىبادەتخانىسى»
غا كىرىپ كەلدى .

بىز بۇ يەردە تارىخنى ئاقلىماستىن ، بەلكى تەبىئىيلا تارىخنى بىر-
بىرلەپ تەكشۈرىمىز . بىز بۇنىڭدىن ئىلگىرى كۆرسىتىپ ئۆتكىنىمىز-
دەك ، چېركاۋ ئىلاھنى تەبىئەتكە چوقۇنۇشقا ئۆزگەرتىشنىڭ ھېچقانداق
«مەنتىقىيلىق» «ئىلمىي» پاكىتىنى تاپقىلى بولمايدۇ . ئۇ پەقەت دەلىلگە
ئاساسلانمىغان ئازغۇن روھى پاناگاھتۇر . . . ئىنسانلار ساختا چېركاۋ ھۆ-
كۈمرانلىقىنى ئاغدۇرۇپ تاشلىغان ۋاقتىتا ، ھەرگىزمۇ ئاللانى قويۇپ
ئىبادەت قىلىدىغان يەنە بىر ساختا يېڭى ئىلاھنى ياراتماستىن ، بەلكى
ھەقىقىي ئاللاغا ئىبادەت قىلىشقا قايتىشى كېرەك ئىدى .

ئۇلار خوجايىنلار سىنىپىدىن ئىبارەت فېئوداللىزمنىڭ ئېغىر يۈكىنى
چۆرۈپ تاشلاشقا باشلىدى .

فرانسىيە ئىنقىلابى مۇشۇ ئىنقىلابنىڭ يىغىندىسى بولۇپ ، بۇ ئىنقى-
لاب ياۋروپالىقلارنىڭ ياكى فرانسىيىلىكلەرنىڭ يولىدىكى جان ئالغۇچى
مۇلۇكچىلىككە ۋە پومېشچىكلارغا پۇرسەت يارىتىپ بەردى .

«شەخس» مەۋجۇدلۇقىنى ھېس قىلىشقا باشلىدى . . .

لېكىن ئۇ — ئاللانى تونۇمايدىغان مۇشۇ جاھىلىيەت ئىچىدە — ئۆز
مەۋجۇدىيىتىنى توغرا ھېس قىلىشنى كۈتۈپ باقمىغانىدى .

مەسىلەن ، ئۇ ئىلگىرى پوپلارنىڭ ۋاستىسى بولمىغاندا ، يارانقۇچى

بىلەن بىۋاسىتە ئۇچرىشىشقا پېتىنالمىغانىدى . مانا بۇگۈن ئۇ چېركاۋلارغا پۈتۈنلەي ئارقىسىنى قىلىپ ، ئۆشنىسىگە مىنىۋالغان پوپلار ، روھانىيلار ۋە «ئىلاھلار»نى چۆرۈپ تاشلىدى .

بىراق ، ئۇ ئۆز جەمئىيىتىدە كەڭرى تارقالغان ئەنئەنىلەرنى پەرقلەندۈرۈپ ، قايسىسىنىڭ مەڭگۈلۈك قىممەتكە ئىگە ئىكەنلىكىنى بايقاپ ، ئۇنىڭغا بولغان ئىشىنىشنى ئەمەلگە ئاشۇرۇپ ، مۇشۇ ئەمەلىيەت جەريانىدىكى پەرقلىق ئوبرازىنى قولغا كەلتۈرۈشكە قىلچە ئۇرۇنۇپ باقمىدى . بەلكى ئۆز دەۋرىدىكى ئومۇمىي ئەخلاق ۋە ئەنئەنىلەرنى پۈتۈنلەي يوقىلىدىغان نەرسە . . . ئەمەلىيەتتە يوقىلىشى كېرەك دەپ قاراپ ، ئۇنىڭدىن بىر پۈتۈن يۈز ئۆرىدى .

شۇنداق قىلىپ بۇ ساراڭلارچە ئىنقىلابتا ئەقىل ئىشقا سېلىنمىدى ، ئۇلار ھاياجان ئىچىدە ئۆشنىسىدىكى ھەممە يۈكنى تاشلاپ ، يەڭگىل ھالدا مېڭىپ كەتتى .



سانائەت ئىنقىلابى قالدۇق بىنالار ئۈستىگە كېلىپ قالدى . بۇ ئىنقىلاب ھەممە ئىشتا جەمئىيەت سورتىنى بىر پۈتۈن ئۆزگەرتىۋەتتى . ئەمگەك ئىنسان شەخسىيىتىنى «گەۋدىلەندۈرۈش»تىكى ئەڭ مۇھىم ئامىل ئىدى . ئىشچىلار يېزىدىن تارقاق ، تونۇشمىغان ۋە ئۆزئارا باغلانمىغان ھالدا كەلدى . ئۇلار شەھەردىمۇ ئەنە شۇنداق تارقاق ھالدا ئولتۇراقلاشتى . ئۇلار پەقەت خىزمەت كەسىپداشلىقى ئىچىدىلا ئۇچرىشىدۇ . . . لېكىن ، يېزىدىكى دېھقان ۋە ئۇنىڭ ھەمراھى (قوشنىسى) ئوتتۇرىسىدىكىدەك زىچ مۇناسىۋەت ئۇلارنىڭ ئوتتۇرىسىدا مەۋجۇت بولمايدۇ . چۈنكى ، ئۇ يەردە كىشىلەر بىر ـ بىرى بىلەن تونۇش ، ئۆزئارا ھەمكارلىشىدۇ . يېقىنلىق ، قۇدا ـ باجىلىق ، قوشنىدارچىلىق داۋاملىق ئۇچرىشىش ۋە روھىي جەھەتتىن ئۇلارنىڭ مەۋجۇتلۇقىنى بىر پۈتۈنلۈككە ئىگە قىلىدىغان ئورتاق ئەنئەنىلەر

هامان ئۇلارنى بىر ـ بىرىگە باغلاپ تۇرىدۇ. ئۇلار بىر ـ بىرى بىلەن ھېس ـ تۇيغۇ ۋە ئىدىيە ئارقىلىق تونۇشقان ھالدا ئۇچرىشىدۇ.

بەلكى ئۇلار ئائىلىسىز تارقاق ھالدا كەلدى... يېزىنى تاشلاپ كەلـ-گەن بۇ تۇنجى ئەۋلاد ئىشچىلار شەھەر يوللىرىدا لاغايلاپ يۈرەتتى. چۈنكى ئۇلار ئۆزلىرى ياشاۋاتقان مۇھىتتىن خاتىرجەم بولغانغا قەدەر ئۆيدىكىلىرى بىلەن بىللە كەلمىگەنىدى. ئىشچىلارنىڭ كۆپىنچىسى تېخى توي قىلمىغان، ھېسسىياتى ئۇرغۇپ تۇرىدىغان ياشلار ئىدى.

شۇنداق قىلىپ، شەھەردىكى ھەربىر ئىنسان ئۆزىنىڭ تەڭداشسىز شەخسىيىتى بىلەن ئومۇمىي مۇناسىۋەتكە قارىغاندا تېخىمۇ كۆپ نەرسىلەرنى ھېس قىلدى.

ئاياللار ئەمگەككە قاتناشتى...

ئۇ ئۆز شەخسىيىتى بىلەن يوقىرىقىلارنى ھېس قىلدى.

بۇنىڭدىن ئىلگىرى ئۇلارغا تولىمۇ سەل قارالدى. ئۇنىڭ ئورنى يوق، مەۋجۇدىيىتى يوق ۋە مۇستەقىللىقى يوق ئىدى... ئۇ ئىقتىسادىي، ئىجـ-تىمائىي، روھىي، ئىدىيىۋى يوللاردا ۋە باشقا ئىشلاردا پەقەت ئەرگە ئەگىشىپلا ياشايتتى. ئۇ ئۆز ئىشلىرىنى ئۆز ئىدىيىسى بىلەن ئەمەس، بەلكى دادىسى، قېرىندىشى ياكى ئېرىنىڭ ئىدىيىسى بىلەن ئويلىنىشقا مەجبۇر ئىدى. ئۇ ئۆزىگە ياكى باشقىلارغا مۇناسىۋەتلىك جەمئىيەت ئىشلىـ-رىدا پىكىر قىلالمايتتى. پىكىر قىلدى دېگەندە، تەييارلانغان، پۈتكەن ۋە ئاخىرلاشقان ئىشلارنى ئەرلەردىن ئاڭلاپ پىكىر قىلاتتى. ئۇ ھەمكارلىق ياكى تەشكىللەشكە قاتناشمايتتى. ئۇ بىر ئەر مۇلۇككە بىۋاستە ئىگىدارچىـ-لىق قىلىپ، بۇ مۇلۇكنى ئۆزى خالىغانچە بىر تەرەپ قىلىش ھوقۇقىغا ئىگە ئەمەس ئىدى. ياۋروپا ئوتتۇرا ئەسىر جاھىلىيىتىدە، ئىشلار ھەقىقە-تەن شۇنداق ئىدى. ھەممىگە ئەرلەر ئىگىدارچىلىق قىلاتتى. ئاياللار بولسا مۇئەييەن ئەنئەنە ئىچىدە ياشايتتى. ئۇلارغا چۈشۈۋاتقان بېسىم ئەرلەرگە قارىغاندا نەچچە ھەسسە كۈچلۈك ئىدى ۋە ياكى كۆپلىگەن ئىشلاردا يالغۇز ئاياللارلا قىينىلىشقا مەجبۇر ئىدى... بۇ ئەنئەنىلەرنى ئاڭسىز ھالدا قوبۇل قىلاتتى. مەيلى رازى بولسۇن ياكى نارازى بولسۇن، بۇ ئىشلار

ئالدىنئالا پۈتۈۋېتىلگەن ئۆزگەرمەس «تەقدىرچىلىك» تۈسىنى ئالغاندى.

ئاياللار ئويلانغانسېرى ئۇلارنىڭ روھى دۇنياسىدا ئىنقىلاب پارتلىدى! مانا ئەمدى ئۇ بىر مۇنچە مۇلۇكلەرگە ئىگىدارچىلىق قىلدى. ئۇنىڭ قولىدا پۇلى بار. ئۇ بىۋاسىتە ھەم تولۇق ھالدا ئۇنى خالىغانچە بىر تەرەپ قىلىدۇ.

ئۇ ئۆز شەخسىيىتىدە زاۋۇت، ماگىزىن ۋە يوللاردا جەمئىيەت بىلەن بىۋاسىتە مۇئامىلە قىلدى.

ئاياللار گەرچە ئەرلەرنىڭ تەڭدىشى بولمىسىمۇ، بىراق يەنىلا ئەرلەر بىلەن مۇئامىلە قىلدى ياكى — پەقەت بولمىغاندا — ئىلگىرىكى مەۋجۇدىيە-تى يوق «ئەگەشمىچىلىك» كە ئىككىنچى قايتىپ كەلمىدى. ئۇ ئەرلەرنىڭ دەرىجىسىگە يېتىشكە ۋە ئۇنىڭدىن ھوقۇق تارتىۋېلىشقا ئۇرۇنىدىغان بىر «مەخلۇق»قا ئايلاندى.

ئاشۇلارنىڭ ھەممىسىدە ئاياللار بۇنىڭدىن ئىلگىرى ئېرىشىپ باقمىغان «كىشىلىك ھوقۇق»نى گەۋدىلەندۇردى.

بالىلار ئوتتۇرىغا چىقتى...

ئاستا - ئاستا بۇ كىچىك بالىلارنىڭ «شەخسىيىتى» گەۋدىلەندى. ئۇلار بۇ شەخسىيەت (مۇستەقىللىق)گە ئۆسمۈرلۈك دەۋرىدىن باشلاپ ئىشلەش مۇشەققىتىدىن ۋە ئۇلارنىڭ قولى ئارقىلىق ئورۇندىلىدىغان ئازغى-نا ئەمگەكتىن ئېرىشتى

بۇ شەخسىيەتتە زور خەتەرلىك ئازغۇنلۇق مەۋجۇت...

ئۇ تەبىئىيلا مۇقەررەرلىك ئەمەس... شۇنداقلا، شەخسىيەتنىڭ ئازغۇن بولۇشىمۇ مۇقەررەرلىك ئەمەس. چۈنكى، ئۇ ساغلام ئىنسان مەۋ-جۇدىيىتىنىڭ ئەسلىي پارچىسى. لېكىن، ئۇنىڭ ئېغىپ كېتىش سەۋەبى: ئۇ ئاللانىڭ پرىنسىپىدىن يىراقلاشقان جاھىلىيەت تۈزۈمى ئاستىدا تۇغۇل-غانلىقى ۋە بىر نەچچە ئەسىرلەردىن بېرى فېئودالىزم پەيدا قىلغان شەخسىي مەۋجۇدىيەتنىڭ يوقىلىشىغا قارىتا بىنورمال، قەبىھ، ئەكس تەسىر قوزغى-غانلىقى ئۈچۈندۇر.

ئاشۇلارنىڭ ھەممىسى ئۆزلىرىنىڭ تۈپتۈز يولىدا «ئەركىن» مۇستە-

قىل شەخسىيىتىنىڭ تەمىنى تېتىدى . بۇ يول ئۇلارغا — ئالاھىدە شەخسىيەتنى ھېس قىلدۇرۇش بىلەن بىللە — ھوقۇق ۋە مەجبۇرىيەت ، ئەركىنلىك ۋە مەسئۇلىيەتنى ھېس قىلدۇرۇشتىكى تەڭپۇڭلۇقنى كاپالەتلەندۇردى .

يېڭى شەھەر ئاھالىسى ئاستا ـ ئاستا دىن ، ئەخلاق ۋە ئەنئەنە رامكىسىدىن چىقىپ كەتتى . . بۇنىڭغا يېزىدىكى قاباھەتلىك ئېزىلىشتىن شەھەردىكى گۈزەل «ئەركىنلىك»كە يۈتكىلىش ، تەدرىجىي ھالدا دىندىن چېكىنىپ چىقىش ، دارۋىنىزىم روھىيەتتە قوزغىغان ئىنساننىڭ ھايۋانىي چۈشەندۈرۈلۈشى ، فىرۇئىد پەيدا قىلغان ھەرىكەتنىڭ جىنسىي ئىزاھاتى ، ئازغۇن ھەۋەسلىرىنى شەھەر مۇھىتى تەقدىم قىلغان ناپاك يوللار بىلەن ئادا قىلىشقا مەجبۇر بولغىنىدا ، ئۇلارنى خاتالىقتىن ساقلاپ قالىدىغان ئائىلىسى يوق ، ياشلىق باھارى ئۇرغۇپ تۇرغان بۇ تىزگىنسىز ياشلارنىڭ مەۋجۇت بولۇشى قاتارلىقلار چوڭقۇر تەسىر كۆرسەتتى .

ئاياللار ئاستا ـ ئاستا ئۆز ئەركىنلىكىنى ھېس قىلىپ ، بۇ ئەركىنلىكنى ئازغۇنلۇق سۈيى بىلەن سۇغاردى . . ئۇلار ھەربىر ئىشتا چەكتىن ئېشىپ كەتتى . ئۇلار ئۆز ئەركىنلىكىنى ھېس قىلغاندىن كېيىن كېرەكلىك ياكى كېرەكسىز ھەرقانداق «كىشەن»نى پاچاقلاپ تاشلاش ئۈچۈن كۈرەشكە ئاتلاندى . . ئۇلار دىن ، ئەخلاق ۋە ئەنئەنىنى پاچاقلاپ تاشلىدى . چۈنكى ، بۇ نەرسىلەر «ئازادلىق» جەڭگاھىدا ئاياللارغا قارشى خىرىس قىلدى . ئەرلەر ئاياللارنىڭ رىقابىتىنى چەكلەش ئۈچۈن ئاشۇ نەرسىلەردىن پايدىلاندى . ئەمەلىيەتتە ئەرلەرمۇ ئۆزىنىڭ رېئال ھاياتىدا ئاللىقاچان دىن، ئەخلاق ۋە ئەنئەنىدىن چىقىپ كەتكەنىدى .

جاھىلىيەتچى ئەر ئايالنىڭ تۇرمۇشىغا ئىگە بولۇشتىن ۋاز كەچكەندىن كېيىن ، ئاياللار ئۆزى خالاپ ياكى خالىماي ئىشلەشكە مەجبۇر بولدى . ئۇ كۆپلىگەن ئەھۋاللاردا ئەخلاقنىڭ كەسپىگە توسالغۇ بولىدىغانلىقىنى ھېس قىلدى . چۈنكى ، ئاياللارنى ئىشقا سېلىۋاتقان جاھىلىيەتچى ھايۋانلار (ئەرلەر ) ئاياللاردىن ئۆزلىرى تەلەپ قىلغان نەرسىگە ئېرىشەلمىسە ، ھەرگىزمۇ ئۇلارغا خىزمەت قىلىش پۇرسىتى يارىتىپ بەرمەيدۇ .

ئۇنىڭدىن باشقا ئاياللار ئەرلەر بىلەن باراۋەر بولۇشنى تەلەپ قىلىدۇ . ئالدى بىلەن ئىش ھەققىدە باراۋەر بولۇشنى . . . ئۇنىڭدىن كېيىن ھەممە ئىشتا باراۋەر بولۇشنى تەلەپ قىلىدۇ . شۇ قاتاردا ئەركىنلىك ، ئازاتلىق ۋە ئەخلاق رامكىسىدىن چىقىپ كېتىش قاتارلىق «باراۋەرلىك»نى تەلەپ قىلىدۇ .

ئەر ۋە ئايالنىڭ كەيىندىلا باشقا خەلقلەرنى ۋەيران قىلماقچى بولغان سۇيىقەستچى يەھۇدىيلارنىڭ زەھەرلىك يوليورۇقلىرى ئۇلارنى كۇتۇپ تۇ-رىدۇ . . . ماركس ، فىرۇئىد ۋە دوركايىمنىڭ يوليورۇقلىرى :

ئەخلاق بىر كىشەن ، ئۇنىڭ ھېچقانداق مەنىسى يوق .

جىنسىيەت ئۇ ئىنسانىي مەۋجۇدىيەت .

ئوغۇل - قىزلارنى ئارىلاشتۇرۇش بىردىنبىر يول . . .

مانا مۇشۇنداق قاباھەتلىك ۋە ھالاكەتلىك بۇزۇقچىلىقلار پەيدا بولدى .

ئۇ جەمئىيەت ، ئائىلە مۇناسىۋىتى ، بەلكى جىنسىيەت مۇناسىۋىتىنى پۈتۈنلەي پاچاقلاپ تاشلىدى . ئەخلاقنى نەزەردىن ساقىت قىلىۋەتكەندىمۇ ، جىنسىيەت ئەر - ئاياللار ئوتتۇرىسىنى ئورتاق ھېسسىيات ۋە ئۇزاق مەز-گىللىك تۇيغۇلار بىلەن بىر - بىرىگە باغلاپ تۇرىدىغان مۇناسىۋەتنى شەكىللەندۇرەلمىدى . بەلكى ئۇ ھايۋانىي شەھۋەتنى تويغۇزۇش بىلەن ئا-خىرلىشىدىغان ھەمدە تەننىڭ شەھۋانىي تەلەپلىرى يېڭىلىنىپ تۇرىدىغان ، بىردەملىك جىسمانىي لەززەت بولۇپ قالدى . ئەخلاق نەزەردىن ساقىت قىلىندى ، «ھېس» ۋە «تۇيغۇ» «رېئاللىق»تا ئەمەلگە ئاشمايدىغان روماد-تىكا دەپ قارالدى . جىسمىنىڭ ھايۋانىي ھەرىكىتى رېئاللىق دەپ ئېتىبارغا ئېلىندى .

دارۋىنىزىم جاھىلىيىتى ، فىرۇئىدنىڭ قولى ئارقىلىق ئۇنىڭغا مەدەت بەرگۈچى ئىبلىسلار ۋە ئۇنىڭ «شاگىرت» «ياردەمچىلىرى» ھەرقايسى مەيدانلاردا ئاشۇ يىرگىنىشلىك خىياللار بىلەن كىشىلەرگە «يول» كۆرسىد-تىدۇ .

ئەر ۋە ئايالنىڭ مەۋجۇدىيىتى بۇزۇلدى . . . ھەر ئىككىسى ئاللا ياراتقاندەك ئەر - ئاياللار بولالمىدى .

ئەرلەرنىڭ ئىجتىمائىي مۇناسىۋىتى يوقالدى . ئائىلە مۇناسىۋىتى ۋە جىنسىيەت مۇناسىۋىتى ئاجىزلاشتى . شۇنىڭ بىلەن ئۇلار ئىنسانغا قارىغاندا ، مېخانىكىغا يېقىنراق بىر نەرسىگە — ئىشلەپچىقارغۇچى قورالغا — ئايلىنىپ قالدى . نە سېزىم ، نە پىكىر ئۇنىڭغا يوق . ئۇ ئىنساننىڭ ئىنسانىيلىقىنى ھېس قىلماستىن ، ئومۇمىيۈزلۈك بىر نىشانغا ئىگە بولماستىن ، ھاياتىنى ئاستا ـ ئاستا ئاخىرلاشتۇرماقچى بولىدۇ .

ئۇ — ماشىنىدەك ئىشلىگەنلىكى ئۈچۈن — ئۇنىڭ جانلىق مەۋجۇدىيىتىنى چارچىتىدىغان ۋە روھىي پارلاقلىقىنى ئۆچۈرىدىغان ماددىي ئىشلەپچىقىرىشتىن بىكار بولغان چاغدا ، ئۇ ھايۋانىي ئېھتىياجىنى قاندۇرىدىغان چۈشكۈن ھايۋانىيلىق ئىچىدە ئەركىنلىككە ئېرىشىدۇ . ھايات ئۇنىڭ قارىشىدا بىر ـ بىرىگە يېقىن مۇنداق ئىككى نىشانغا يىغىنچاقلانغان : ماشىنىدەك ئىشلەش ۋە ھايۋاندەك ياشاش ! . . .

ئاياللارنىڭ تەبىئىتىمۇ ئوخشاشلا ئىچكى تەرەپتىن بۇزۇلدى .

دوكتۇر شاتى خېنىمنىڭ «ئەلئېھرام» گېزىتىدە ئېلان قىلغان «ئۆچىنچى جىنس ئۆز يولىدا نامايان بولماقتا» ناملىق ماقالىسى بۇ مەسىلىنى بىزگە ياخشى چۈشەندۈرۈپ بېرىدۇ :

« . . . كۇتۇپخانىدىكى قىغىز دۆۋىلىرى ئىچىدە ئۆتىدىغان زېرىكىشلىك كۈنلىرىم ئىنتىزارلىق يەكشەنبىگە ئۇلاشتى . مەن يەكشەنبىلىك دەم ئېلىشىمدىن پايدىلىنىپ ‹ سىينا › ئەتراپىدىكى بىر دوختۇر دوستۇمنى يوقلاپ كەلمەكچى بولدۇم . مېنىڭچە يەكشەنبە دوستۇمنى يوقلاپ كېلىشنىڭ ئەڭ ياخشى پۇرستى ئىدى .

مەن دوستۇمنىڭ ئۆيىگە كەلگىنىمدە ئۇنىڭ ھاپىلا ـ شاپىلا ئىشىكنى ئېچىشى مېنى ئانچە ئەجەبلەندۈرمىدى . ئۇ قولىدىكى ياغىيۇنى ئاقلىغىنىچە قىزغىنلىق بىلەن مېنى ئاشخانىغا تەكلىپ قىلدى . بىز شۇ يەردە* ئولتۇردۇق .

مەن گاڭگىراشلىرىمنى ئۇنىڭدىن يوشۇرۇپ قالالمىدىم . ئۇ ئالدىراپلا مەندىن سورىدى :

— يەكشەنبە كۈنى ئاشخانىدا ئىشلەيدىغانلىقىمدىن ئىبارەت بۇ مەنزىرە

سىنى ھەيران قالدۇردىغۇ دەيمەن؟

مەن كۈلگىنىمچە ئېيتتىم:

— يەكشەنبە كۈنلۈك ئەمگەكنى چۈشىنىشكە بولىدۇ. بىراق، سىنىڭ كۈندىلىك مەشغۇلاتىڭ شۇنداق ئېغىر تۇرسا، سىنىڭ يەنە ئاشخانىغا كىرىدۇ-ۋالغانلىقىڭنى ئويلاپ باقماپتىمەن.

ئۇ جاۋاب بېرىپ مۇنداق دېدى:

— ئەگەر سەن مېنىڭ ئورنۇمدا بولغان بولساڭ، بۇنى ياخشى چۈشىنەتتىڭ. چۈنكى، يەكشەنبە كۈنى ئىشلەش بىزنىڭ نەزىرىمىزدە بىر خىل غەلىتىلىك. مۇبادا مەن سەن كۆرگەن مۇشۇ يەردە بىردەم تۇرۇۋالغۇدەك پۇرسەتكە ئېرىشەلمىگەن بولسام، قانداق قىلاتتىمكىن ـ تاڭ!... مەن ئاشخانىدىكى مەشغۇلاتىمدا ئەمگەك دائىرەمدىن ھالقىپ كەتمىدىم دەپ ئويلايمەن. چۈنكى بۇ يالغۇز مەنلا ئەمەس، بەلكى سەن ۋە ئومۇمىي خىزمەت بىلەن مەشغۇل بولۇۋاتقان باشقا خانىملار چېكىۋاتقان بىئاراملىق ھالىتىنى تۈگىتىشنىڭ ئەڭ ياخشى ئۇسۇلى.

مەن غەرب ئاياللىرىنىڭ ئىجتىمائىي ۋەزىيىتىنىڭ مۇقىم بولۇشىغا قارىماي، بۇ بىئاراملىقنىڭ سىرى ھەققىدە ئۇنىڭدىن سورىغان ۋاقتىمدا، ئۇ جاۋاب بېرىپ مۇنۇلارنى ئېيتتى: بەختلىك شەرق ئاياللىرىغا تېگىشلىغان پاتىپاراقچىلىقنىڭ بۇ بىئاراملىق بىلەن قىلچە ئالاقىسى يوق. بەلكى ئۇ ئىجتىمائىي پەن، پسىخولوگىيە ۋە بىئولوگىيە ئالىملىرى ئاياللارنىڭ مەۋ-جۇدىيىتىدىكى ئاستا ئۆزگىرىشنى مۇلاھىزە قىلىپ، بارلىق ئاياللاردا يۈز بېرىشنى كۈتۈۋاتقان يېڭى تەرەققىياتنىڭ باشلانغانلىقىنى ھېس قىلىشنىڭ ئىنكاسىدۇر. خىزمەت قىلىۋاتقان ئاياللاردىكى بۇ خىل ئىزچىللاشقان تۇ-غۇشنىڭ ئازىيىپ كېتىشىنى مۇبادا ستاتىستىكىلار خاتىرىلىمىگەن بولسا، بۇلارنى دەسلەپتە ھېچكىم بايقىمىغان بولاتتى. بەزى كىشىلەر ئىشچى ئاياللار خىزمەتتىكى تۇرغۇنلۇق ۋە ئېھتىياج بېسىمى ئاستىدا ھامىلىدار-لىق، تۇغۇش ۋە ئېمىتىش مەسئۇلىيىتىدىن قۇتۇلۇشقا ھېرىسمەن بولغىنى ئۈچۈن بۇ بىر خىل ئىختىيارىي تاللاش دېيىشىدۇ.

لېكىن، ستاتىستىكىنىڭ دوكلاتىدا ئىشلەۋاتقان ئاياللاردىكى تۇغۇش-

نىڭ ئازىيىپ كېتىشى بىر خىل تاللاش بولماستىن، بەلكى داۋالاش تەس بولغان بىر خىل تۇغماسلىق دېگەنلەر نامايان بولدى ھەمدە تۇغماسلىق ھالەتلىرىنى خىلمۇخىل تەكشۈرۈش ئارقىلىق بۇنىڭدىن سەۋەبىنىڭ سىرتقى ئەزانىڭ ئەيىبلىرى بىلەن قىلچە مۇناسىۋەتسىز ئىكەنلىكى ئاشكارىلاندى. ئالىملارنىڭ ئىشچى ئاياللارنىڭ مەۋجۇدىيىتىدىكى ئاپتوماتىك ئۆزگىرىش-لەرنى تەشەببۇس قىلىشى — ئاياللارنىڭ مەقسەتلىك ياكى مەقسەتسىز ھالدا ئانىلىق مەشغۇلىيەتتىن ۋە ھاۋانىڭ دۇنياسىدىن ① چىقىپ، ئۆزىنىڭ ماددىي، زىھنى ۋە ئەقلىي جەھەتتىكى ئارقىغا قايتىشى، شۇنداقلا ئەر - ئاياللار باراۋەرلىكىنى ۋە خىزمەت مەيدانىدىكى ئورتاقلىقىنى تەلەپ قىلغان-لىقىنىڭ نەتىجىسىدۇر.

بىئولوگىيە ئالىملىرى مۇشۇ مەقسەتتە «ۋەزىپە ئەزانى يارىتىدۇ» دېگەن ھەممىگە تونۇشلۇق تەبىئىي قانۇنىيەتكە تاياندى. بۇ دېگەنلىك — ئانىلىق ۋەزىپىسى ھاۋا ئانىمىزدا ئانىلىق خۇسۇسىيەتلەرنى ياراتتى دېگەن-لىكتۇر. ئاياللارنىڭ تەدرىجىي ھالدا ئانىلىق ۋەزىپىدىن قايتىشى ۋە ئۇلار-نىڭ «ئەرلەر دۇنياسى» دەپ ئاتالغان دۇنياغا قېتىلىپ كېتىشى نەتىجىسىدە بۇ خۇسۇسىيەتلەر كۆزگە كۆرۈنمەسلىك كېرەك.

ئالىملار بۇ پەرەزنى تەكشۈرگەندىن كېيىن، تەجرىبە ئۇلارنى كۈتكەن-دىنمۇ ياخشىراق نەتىجىگە ئىگە قىلدى. ئۇلار ھاۋانىڭ ئۇزاق يىللىق ۋەزىپىسى مۇستەھكەملىگەن ئانىلىق خۇسۇسىيەتلەر غايىب بولغان «ئۈچىن-چى جىنس»نىڭ يېقىنلاپ قالغانلىقىنى ئاشكارا ئېلان قىلدى.

بۇنىڭغا بىر نەچچە خىل ئېتىرازلار بىلدۈرۈلدى. ① ئىشچى ئاياللار تۇغماسلىقتىن نەپرەتلىنىپ، تۇغۇشنى ئارزۇ قىلدى. ② ھازىرقى جەمئىي-يەت ئايال ئىشچىلارنىڭ ئانىلىقىنى ئېتىراپ قىلىدۇ ۋە ئۇنىڭ خىزمەت ھوقۇقىنى قوغدايدۇ ھەمدە قانۇنلۇق ھالدا ئانىلىق مەشغۇلاتى بىلەن خىز-مەت مەجبۇرىيىتى ئارىسىنى بىرلەشتۈرۈش پۇرسىتىنى ئۇلارغا يارىتىپ

---

① ھاۋا ئانا — ھاۋا ئانىمىزدىن باشلانغان ئاياللاردىكى خۇسۇسىيەت ۋە ئادەت.

بېرىدۇ. ③ ئاياللارنىڭ خۇسۇسىي دۇنياسىدىن چىقىش دەۋرى بىر نەچچە ئەۋلادلاردىن ھالقىپ كېتەلمەيدۇ. بۇ چاغدا ئاياللاردىكى ئانىلىق خۇسۇسىد-يەتنىڭ ئۆمرى سان ــ ساناقسىز دەۋرلەرگە يەتكەن بولىدۇ.

بۇ ئېتىرازلارغا مۇنداق رەددىيىلەر بېرىلدى: ئايال ئىشچىلارنىڭ بالا ئىشتىھاسىغا ھەردائىم مەسئۇلىيەت قورقۇنچىسى ئارىلىشىۋالىدۇ. بەلكى ئىش ئورنىدىكى مەسئۇلىيىتىدىن خاتىرجەم بولالماسلىق ئەندىشىسى ئارى-لىشىۋالىدۇ.

ئىشچى ئاياللارنىڭ ئانىلىقنى ئېتىراپ قىلىشى، قانۇننىڭ بېسىمى ئاستىدا ناھايىتى تار دائىرىدە ئەمەلگە ئاشىدۇ. ئانا بولمايدىغان ئىشچى ئاياللار بۇنداق پۇرسەتتىن كۆپرەك بەھرىمەن بولىدۇ. ئەمما، ئاياللارنىڭ خۇسۇسىي دۇنياسىدىن چىقىش دەۋرى تولىمۇ قىسقا بولىدۇ. بۇنىڭغا مۇنداق رەددىيە بېرىلدى: ئاياللارنىڭ بۇنداق چىقىپ كېتىشى ئەر ــ ئاياللار باراۋەرلىكىگە بولغان جىددىي ئىنتىلىشنى ۋە ئەرلەرگە ئوخشىۋېلىش مەيدا-نىدا چىڭ تۇرۇشنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ. نەتىجىدە باراۋەرلىك ئىدىيىسى ئاياللارنىڭ نېرۋىلىرىغا چوڭقۇر تەسىر كۆرسەتكەنلىكى ۋە ئۇلارنىڭ قەلبىد-دە مۇستەھكەم ئورۇن ئالغانلىقى ئۇچۇن ئاپتوماتىك ئۆزگىرىشلەر مەيدانغا كېلىدۇ.

بۇ تېمىغا ئەھمىيەت بەرگۈچىلەر ئاياللار مەۋجۇدىيىتىدىكى ئاپتوماتىك ئۆزگىرىشلەرنى كۈتمەكتە... ئىشچى ئاياللار ئوتتۇرىسىدىكى تۇغماسلىق ھالىتى، سۈتىنىڭ سىڭىپ كەتكەنلىكى ئۈچۈن ئېمىتىش ئىقتىدارىدىن قېلىش، ئانىلىق ۋەزىپىسىنى ئۆتەيدىغان خۇسۇسىي ئەزالارنىڭ غايىب بولۇشى... غا قارىتا ستاتىستىكىلىق رەقەملەرنىڭ كۆرسەتمىلىرىگە يې-تەرلىك ئەھمىيەت بېرىشتە چىڭ تۇرماقتا...!»

× × ×

بۇ چۈشكۈنلۈك تۈپاندا ئەركىنلىكنى ھېس قىلغان باللار ئوخشاشلا

ئازغۇنلۇقنىمۇ ھېس قىلىپ ئۇلگۇردى .

ئەر ـ ئاياللار زاۋۇت ۋە ماگىزىنلاردا ئىشلەش ئارقىلىق پاچاقلاپ-تاشلانغان ئائىلە ئۆزىنىڭ ھېس ـ تۇيغۇ مۇناسىۋىتىنى يوقىتىپ قويدى . بۇ مۇناسىۋەت بالىلارنى بىر ـ بىرىگە باغلاپ تۇرىدۇ . ئۇلارنىڭ قەلبىدە «مېھرى» ، «مۇھەببەت»نى بىخلاندۇرىدۇ . ئۇلارنىڭ تۇيغۇ ۋە قاراشلىرى-نى تەگپۇك ھالەتتە قۇرۇپ چىقىدۇ . ئۇلارغا جىنسىيەت ئەدەبلىرىنى ئۆگىتىدۇ . ئەۋلاد قالدۇرۇش يولى ئارقىلىق مەيدانغا كېلىدىغان مۇناسى-ۋەتنى قەدىرلەشنى ئۇلارنىڭ روھىغا سىڭدۈرىدۇ . نەتىجىدە بۇ مۇناسىۋەت قانداقتۇر تەكرارلانغان تەنىنىڭ پەس ئارزۇسى بولماستىن ، بەلكى ئىنسان دەرىجىسىگە لايىق مۇناسىۋەتكە ئايلىنىدۇ .

ئائىلە ئانىلىق مۇناسىۋەتنى . . . مېھرى ـ شەپقەت مۇناسىۋىتىنى يوقىتىپ قويدى . ئائىلە مېھمانخانىغا ئوخشاپ قالدى . بۇ مېھمانخانىدىكى ئەر ـ ئايال ئۆزئارا مۇناسىۋەتتە قارىماققا دادىلىق ۋە ئانىلىق ۋەزىپىسىنى ئادا قىلىۋاتقان ئىككى خىزمەتچىگە ئوخشايدۇ . خىزمەتچىلەر ئۆز ۋەزىپە-سىنى ئادا قىلىشقا ئانچە قىزىقمايدۇ ھەمدە ۋەزىپىنى قىزغىنلىق بىلەن ئادا قىلمايدۇ .

شۇ سەۋەبتىن بالىلارمۇ ئىغىپ كەتتى . . . ئۇلار مەيلى «ۋەيران بولغان ئائىلە»دىكى بالا باققۇچىلارنىڭ قولى بىلەن تەربىيىلەنسۇن ياكى ئاتا ـ ئانىلار تەرىپىدىن «قوغلانغان» بالىلار قاتارىدا يەسلىگە ئاپىرىۋېتىل-سۇن ، بەرىبىر ئوخشاش .

ئالكىس كارل مۇنداق دەيدۇ :

«بۈگۈنكى جەمئىيەت ئائىلە تەربىيىسىنى مەكتەپ تەربىيىسىگە ئال-ماشتۇرۇپ ، ناھايىتى چوڭ خاتالىققا يول قويدى . ئاياللار ئىشقا بېرىپ ـ كېلىش ، ئىجتىمائىي مۇناسىۋەتلەر ، كىيىم ئالماشتۇرۇش ، ئەدەبىيات ـ سەنئەت كېچىلىكىگە قاتنىشىش ، كۆڭۈل ئېچىش ، كىنو كۆرۈش . . . قاتارلىقلاردىكى قولايلىقنى نەزەردە تۇتۇپ ، بالىلىرىنى تەربىيىلەش ۋە-زىپىسىنى يەسلىگە تاشلاپ قويدى . شۇنداق قىلىپ ئۇلار نۇرغۇن ۋاقتىنى ھۇرۇنلۇق بىلەن بىكار قىلىۋەتتى . . . ئۇلار كىچىكلەر چوڭلار بىلەن

ئۆچرىشىپ ، ئۇلاردىن نۇرغۇن نەرسىلەرنى ئۆگىنىدىغان ئائىلىۋى بىرلىك ۋە ئىجتىمائىي بىرلىكنى يوقىتىۋەتكىنىدىن جاۋابكار بولۇشى كېرەك . . . بىر ئورەكتە ئۆز يېشىدىكى تەڭتۇشلىرى بىلەن بىللە ئۆسكەن كۈچۈكلەر ھەرگىزمۇ ئانىنىڭ ئىزىدىن مېڭىپ ، ئەركىن ئۆسۈپ چوڭ بولغان ئىتلارغا ئوخشاش مۇكەممەل ئۆسۈپ يېتىلەلمەيدۇ . . . تەڭ ياشتىكى بىر توپ ئۆسمۈرلەرنىڭ قېتىدا چوڭ بولغان باللارنىڭ ئەھۋالىمۇ دەل شۇنىڭغا ئوخشايدۇ . ئەمما ، ھوشيار ، ئەقىللىق يېتەكچىلەرنىڭ ھەمراھلىقىدا چوڭ بولغان باللار باشقىچە بولىدۇ . چۈنكى ، ئۆسمۈر ئۆزىنىڭ ئەقلىي ، ھېسسىي ۋە پسىخىك قۇرۇلمىسىنى ئۆز ئەتراپىدا مەۋجۇت بولغان قېلىپلارغا مۇۋاپىق شەكىللەندۈرىدۇ ، ئۇنداقتا ئۆسمۈر ئۆز يېشىدىكى باللاردىن ھېچقانچە بىر نەرسە ئۆگىنەلمەيدۇ . ئەگەر ئۇ مەكتەپتىلا بولىدىكەن ئۇ ھەرگىزمۇ مۇكەممەللىككە ئىگە بولالمايدۇ . شەخس مۇكەممەل ئىقتىدارغا ئىگە بولۇش ئۈچۈن نىسپىي يالغۇزلۇق ۋە ئائىلىدىن تەركىب تاپقان چەكلىك ئىجتىمائىي كوللېكتىپنىڭ ئەھمىيەت بېرىشىگە جىددىي ئېھتىياجلىق» .[1]

ئامېرىكىلىق پەيلاسوپ ۋۇل دىيۇرانت مۇنداق دەيدۇ :

«بۇگۈنكى جەمئىيەتتىكى ئەر ــ ئاياللارنىڭ توينى ھەقىقىي توي دېگىلى بولمايدۇ . چۈنكى ، ئۇ ئۆزىنىڭ بىردىنبىر ئاساسىنى ۋە ھايات پرىنسىپلىرىنى يوقىتىپ قويغىنى ئۈچۈن ئالىقاچان بۇزۇلغان جىنسىيەت مۇناسىۋىتى . ، بۇ توي ھاياتتىن ۋە خىلمۇخىللىقتىن ئايرىلغىنى ئۈچۈن ئۆلۈپ تۈگىشىدۇ . ئەر ــ ئايال ئۆزلىرىنىڭ ئىچكى دۇنياسىدا يالغۇزلۇقتىن تېڭىرقايدۇ . گويا ئۇ ئىككىسى ئۈزۈلگەن ئىككى پارچىدەك . . . مۇھەببەتتە مەۋجۇت بولغان كۈندەشلىك مەسخىرە بىسىمى ئاستىدىكى شەخسىيەتچىلىك بىلەن ئاخىرلىشىدۇ . »

---

[1] ئالكىس كارل : «ئىنسان چۈشىنىكسىز مەخلۇق» ناملىق كىتابىدىن ئېلىندى . 318 ــ ، 319 ــ بەت .

× × ×

بۇ جەرياندا «بۇرژۇئازىيە» «شەخسىي» ئەركىنلىكنى كوچەپ بازارغا سېلىنۋاتاتتى.

پۇتكۇل ھوقۇق فېئودالىستلارنىڭ قولىدا ئىدى. ئۇلار ئاشۇ ھوقۇقتا تايىنىپ، ئومۇمىي خەلقنى ئېكسپىلاتاتسىيە قىلاتتى. چېركاۋلار «دىندار-لار»نىڭ ھۆكۇمرانلىق ۋە باشقۇرۇش ئورنىدا مۇقىم، پاراۋان ھوزۇر-ھالاۋەت ئىچىدە ياشىشى ئۈچۈن، كىشىلەرنى ئۆزلىرىنىڭ «روھى» ھۆ-كۇمرانىغا بويسۇندۇرۇپ بېرىشتە فېئودالىزم ياكى مەنپەئەت قىياپىتىدە ئوتتۇرىغا چىقىپ ئۇلارغا مەدەت بېرەتتى.

«شەھەرلەر» تەرەققىي قىلىشقا باشلىدى. خىزمەتچىلەر، ئىشچىلار ۋە كىچىك كاپىتالىستلاردىن تەركىب تاپقان يېڭى سىنىپ ئۆزلىرىنىڭ ھوقۇقسىز ئىكەنلىكىنى ھېس قىلدى... چۈنكى، پارلامېنت، «سۆز ئەركىنلىكى» ئىجتىمائىيەت ئەركىنلىكى، مەۋجۇدىيىتى بولمىغان «كى-شىلىك» قاراشلىرىنى ئوتتۇرىغا قويۇش ئەركىنلىكى... قاتارلىقلار فې-ئودالىزمچىلار تەرىپىدىن مونوپول قىلىنۋېلىنغان... بۇ ھوقۇقنى ئاستا - ئاستا فېئودالىستلاردىن تارتىۋېلىش ئۈچۈن قاباھەتلىك تىركىشىش باش-لاندى.

«دېموكراتىيە»نىڭ يېڭى غەلىبىسى ھەر كۈنى «شەخسىي» ئەركىن-لىكنى كۆچەيتىشتە ئىپادىلىنىۋاتاتتى.

ماركىسىزم كۈرەشلەرنى سىنىپىي كۈرەش دەپ تەسەۋۋۇر قىلىدۇ. ئۆزلۈكسىز پەيدا بولغان بۇرژۇئازىيە «سىنىپى» ئاجىز فېئودالىزم «سى-نىپى» بىلەن تىركىشىدۇ... لېكىن بۇ شۇنى ئىنكار قىلالمايدۇكى، بۇ كۈرەشنىڭ ھەربىرى ئۈچۈن شەخسىيەتچىلىك كۈرىشى ئىكەنلىكىنى ئېنىق ھېس قىلغانىدى. ھەربىرى ئۆزىنىڭ پەرقلىق، شەخسىي مەۋجۇدىيىتىنى كۆز - كۆز قىلىش... مەۋجۇدلۇقنى ئىسپاتلاش ۋە ئۆزىنىڭ ئۇنىڭ - بۇنىڭغا ئەگەشمەيدىغان مۇستەقىل ئىنسان ئىكەنلىكىنى ھېس قىلدۇرۇش

ئۇچۇن ، بىر - بىرى بىلەن كۈرەش قىلاتتى .
ھەر بىر يېڭى غەلىبە . . . يەنى ھەرقانداق ئەركىنلىك فېئودالىزمنىڭ قولىدىن چىقىپ كەتتى . بۇ دېگەنلىك ھەربىر شەخس ئۆز ئەركىنلىكىنى يېڭى بىر ساھەگە يەتكۈزدى . يەنى ئۇ كۈڭلى تارتقاننى قىلالايدىغان يېڭى دائىرىدىكى ئەركىن شەخسكە ئايلاندى .
بۇ ئەركىنلىك يالغۇز سىياسەت مەيدانىدا بولماستىن ، بەلكى دىن ، ئەخلاق ۋە ئەنئەنە قاتارلىقلاردا ئومۇملاشتى . «شەخسىي ئەركىنلىك» نامى بىلەن «قانۇن چىقىرىش» كاپالىتى ، سوت قىلىش ۋە ئىجرا قىلىش كاپالىتى ئۇنى ھەر تەرەپتىن قورشاپ تۇرىدۇ .
شۇنداق قىلىپ بۇرژۇئازىيە فېئودالىزمدىن ھوقۇق تارتىۋېلىش ئۇچۇن ئېلىپ بارغان سىياسىي كۈرەشتە ئەركىنلىك ۋە ھوقۇقنى تېخىمۇ ئاشۇرۇش ئۇچۇن پۈتۈن كۈچى بىلەن تىرىشىۋاتقان «ئەركىن» «ئازات» شەخسىي مەۋجۇدىيەتكە تاياندى .
ئاشۇ جەرياندا ئىنسان ئۆزىنى ئىلاھ بىلىپ ، ئاللانى تاشلاپ ئۆزىگە چوقۇندى .

× × ×

ئاشۇ تۇزۇم ئاستىدا ئۇزلۇكسىز تەرەققىي قىلىۋاتقان كاپىتالىزم پۇت-كۇل مەيدانلارنى قۇرۇقداپ قويدى .
ئۇ پۇتكۇل مەيداننى شەخسىيەتچىلىك ئاساسىدا قاپلىدى . ئۇ ھەربىر «شەخس» نىڭ ئەركىنلىكى ئاساسىدا مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ . . . شەخس مۇلۇككە ئىگىدارچىلىق قىلىشتا ۋاستە تاللىمايدۇ . . . مۇلۇكنى ئۆزى خالىغانچە ئىشلىتىدۇ . ئىشچىلاردا شەكىللەنگەن ئادىمىي ئېنېرگىيىمۇ ئوخشاشلا ئاشۇنداق خوراپ توگەيدۇ .
كاپىتالىستلار «شەخس» نىڭ ئەركىنلىكىنى-قاتتىق قوغدىدى . . . ئۇلار كىشىلىك ھوقۇق ، كاپالەتكە ئىگە ئەركىنلىك ، ھاياتتا ھوزۇر بېغىش-

لايدىغان «ئۇلۇغ»لۇق ، «جەمئىيەت»نىڭ ئۇنىڭ ئىشلىرىغا ئىنتىزار بىلـ-
دۈرمەسلىك هوقۇقى ۋە ئۇنىڭ يولىغا زەنجىر - كىشەنلەرنى تاشلىماسلىق
هوقۇقى . . . هەققىدە ئىنتايىن «چىرايلىق» گەپلەرنى قىلدى.
ئۇلار كۆتۈرۈۋالغان «خالىساڭ ئىشلە ، خالىساڭ كەت»
Laisser Passer Lassiz Faire دېگەن بۇ شوئار ئۇلارنىڭ پۈتكۈل
يۈزلىنىشىدە ئېنىق ئەكس ئەتكەن بولۇپ ، . . . بۇ شوئارنىڭ مەنىسى
«شەخس خالىسا ئىشلىسۇن ، هېچكىم ئۇنى توسمايدۇ ، خالىمىسا ئىشلىمىـ-
سۇن ، هېچكىم ئۇنى ئىشقا زورلىمايدۇ» دېگەندىن ئىبارەت.
مانا بۇلار كونتروللۇقنى ئېلىپ تاشلاش چاقىرىقى ئىدى . . .
شەخسنىڭ ئەركىنلىكى ، شەخسنىڭ ئۇلۇغلۇقى ۋە شەخسنىڭ هوقۇقى
توغرۇلۇق ئېيتىلىۋاتقان بۇ «چىرايلىق» گەپلەرنىڭ هېچقايسىسى ئاللا
رىزالىقى ئۈچۈن بولماستىن ، بەلكى شەيتانلارنىڭ رىزالىقى —
كاپىتالىزمدا ئەكس ئەتكەن شەيتانلارنىڭ رىزالىقى — ئۈچۈن بولدى.
چۈنكى ، كاپىتالىزم بارلىق «ئىشكەل» لەردىن ئازاد بولغان شەخسى ئەر-
كىنلىك تۈزۈمىدىن باشقا جايدا بۇنداق توسقۇنسىز خالىغانچە هەرىكەت
ئېلىپ بارالمايدۇ.
بۇ زورۋان كاپىتالىزمنىڭ — زوراۋانلىق هوقۇقىنى يۈرگۈزۈش يو-
لىدا — «ئەركىنلىك» تەشەببۇسىنىڭ كۈنسېرى ئېشىشىنى هېچنەرسە
توسۇپ قالالمىدى. نەتىجىدە پۈتكۈل جەمئىيەت دىن ، ئەخلاق ۋە ئەنئەنىدىن
پۈتۈنلەي چىقىپ ، ئەرلەر ، ئاياللار ، باللار ، ئائىلە ۋە هېس - تۇيغۇلار
بىر پۈتۈن بۇزۇلدى. چۈنكى ، كاپىتالىزمغا نىسبەتەن ئەڭ مۇهىمى خالىـ-
غانچە ئىشلەپ ، توسقۇنسىز ئىلگىرىلەپ ، زور تېپىتىكى پايدىنى قولغا
كەلتۈرۈشتىن ئىبارەت. بەلكىم جەمئىيەتنىڭ بۇزۇلۇشى ئۇلارنىڭ ئېرىشـ-
كەن پايدىلىرىدىن نەچچە هەسسە كۆپ بولۇشى مۇمكىن.
چۈنكى ، كاپىتالىزم شەهۋانىي هەرىكەتلەر ئۈچۈن پۇل - مال چىقىم
قىلىشقا ۋە قاتمۇقات پايدىلارنى قولغا كەلتۈرۈشكە ئىجازەت بېرىدۇ.
شۇنداق قىلىپ ياۋۇز كاپىتالىزم مەكتەپلەر ، ئوقۇتقۇچىلار ، ئاپتور-
لار ، مۇخبىرلار ، يازغۇچىلار ۋە سەنئەتكارلار . . . دىن تەركىب تاپقان

مۇكەممەل پەلسەپە قوشۇننى شەكىللەندۇردى . بۇ قوشۇن چەكلىمىسىز شەخسىي ئەركىنلىكنى ۋە بۇ سارائلارچە ئەركىنلىكنى بوغۇۋالغان ھەرقانداق كىشەنلەرنى پاچاقلاپ تاشلاشنى تەشەببۇس قىلىدۇ .

بۇ ئازغۇن پەلسەپە جەمئىيەتنى شەخسنىڭ مەۋجۇدىيىتىنى ۋەيران قىلىش ئۈچۈن تىنىمسىز ئىزدىنىۋاتقان قورقۇنچلۇق ئىزىتقۇ دەپ تەسەۋۋۇر قىلدى ھەمدە شەخس ھەربىكەتكە كېلىپ ، روھىي دۇنياسىدىكى دۈشمەنلىك ئېلېمېنتلارنىڭ تورتكىسى بىلەن جەمئىيەتنى پاچاقلاپ تاشلاپ ، ئۇنى يېتەرلىك جازالاش كېرەك دەپ قارىدى .

بۇ پەيلاسوپ ، مۇتەپەككۇرلار ، ئەدىب ۋە مۇخبىرلار ، يازغۇچى ۋە سەنئەتكارلار بىردەم جىم تۇرۇپ ، ئۆزلىرىگە شۇنداق سوئاللارنى قويۇپ باقمىدى : «ئىنسان»نى ئازاد قىلىش ئۈچۈن پاچاقلاپ تاشلاشقا تېگىشلىك جەمئىيەت قايسى ؟ ئاخىرقى ھېسابتا ئۇ «ئىنسانىي جەمئىيەت ئەمەسمۇ ؟ ئىنسان بىرلا ۋاقىتتا شەخس ۋە جەمئىيەتنى ئۆز ئىچىگە ئالىدىغۇ ؟ ! . . جەمئىيەت شەخسنىڭ روھىي دۇنياسىدىن ، يەنى باشقىلار بىلەن ئارىلىشىش ۋە دوستلىشىش ، قىزغىنلىق ۋە ئېھتىياجىدىن كېلىپ چىققان ئەمەسمۇ ؟ بۇ جەمئىيەت ۋەيران قىلىنىۋېتىلسە ، شەخس قانداق ياشايدۇ ؟ قەيەردە ياشايدۇ ؟ ئۇ ياشايدىغان رامكا قانداق بولىدۇ ؟

بۇ پەيلاسوپ ، مۇتەپەككۇرلار ، ئەدىب ۋە مۇخبىرلار ، يازغۇچى ۋە سەنئەتكارلار ئالالنىڭ پرىنسىپى ۋە ئالالنىڭ نۇرى بىلەن ماڭمايدىغان قارىغۇ جاھىلىيەتتە ياشاۋاتقىنى ئۈچۈن ، ئۇلار ھالاكەتلىك كاپىتالىزم شەيتانلىرىنى ئۇنتۇپ قالدى ۋە ئەستىن چىقىرىپ قويدى .

ۋاھالەنكى ، بۇ ھالاكەتلىك كاپىتالىزم ئاشۇ بىر بۆلۈك ئادەملەرنىڭ مۇشۇ خىل ئازغۇن قاراشلارنى تارقىتىشى ئۈچۈن ئۇلارغا «يەل» بېرىپ [1] ئۇرىدۇ . جەمئىيەتنىڭ پۇتكۈل مۇناسىۋىتى بۇزۇلغاندىن كېيىن ئۇلار پەقەت بىرلا ئىشتىن باشقىغا ئالدىرىمايدۇ . ئەمەلىيەتتە ئۇلار ئۇنىڭغا ئېرىشىپ ، ئۇنى قولغا كەلتۈرۈپ بولدى . ئۇ بولسىمۇ — ئۆزئارا ئىنسانىي

---

[1] يەل ئۇرىدۇ — ئىلھاملاندۇرىدۇ ، ھەيدەكچىلىك قىلىدۇ .

مۇناسىۋەت ۋە مېھرى – مۇھەببەت بىلەن باغلانمىغان چىچىلاڭغۇ بىر تۈركۈم شەخسلەرنى ئۆز چاڭگىلىغا كىرگۈزىۋېلىش، بەلكى كاپىتال شەيىتانلىرى ۋە كاپىتال مەنپەئىتى ئۈچۈن ئۇلارنى ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىشتىن ئىبارەت. ۋاھالەنكى، كىشىلەر ئېزىلگۈچى ۋە خارلانغۇچىدۇر. غەپلەتتە ۋە زالالەتتىدۇر. شەيتانلار ئۇلارنى شەھۋانىيەت يوللىرىغا ھەيدەپ كەلمەكتە...



«شەخسىيەتچىلىك» ئاشۇ ھالاكەتكە كەڭرى ئورۇن ھازىرلىغان چاغدا، بۇ يەنە بىر تەرەپكە — «كوللېكتىۋىزىملىق» تەرەپكە — ئەكس تەسىر كۆرسەتتى.

بۇ يەردە بىر بۆلۈك نەزەرىيىچىلەر بولۇپ، ئۇلار شۇنداق دېيىشىدۇ: «شەخسنىڭ مەۋجۇدىيىتى يوق، ئۇنىڭ تەنھالىقىنىڭ ھېچقانداق مەنىسى يوق. ئۇنىڭ مەۋجۇدىيىتى ئۇ ياشاۋاتقان جەمئىيەتتىن كەلگەن. ئۇنىڭ ھېچقانداق ھوقۇقى يوق. شۇنداقلا ئۇنىڭ جەمئىيەتنى مۇقەررەر يولدىن ئۆزگەرتىش ئىمكانىيىتى يوق...!

دوركايىم ئىنسانلار ھاياتىنى «كوللېكتىۋىزىملىق» ئىزاھات بىلەن چۈشەندۈرسە، ماركس تارىخىي ماتېرىيالىزم بىلەن شەرھلەيدۇ. بۇ خىل چۈشەندۈرۈشلەر ئىقتىسادىي ئاساس جەمئىيەتنى تەكشۈرۈپ چىقىدۇ، دېگەندىن ئىبارەت «ئۇل» ئۈستىگە قۇرۇلغان.

دوركايىم مۇنداق دەيدۇ:

«كۆپچىلىكنىڭ تۇيغۇسىدىن كەلگەن روھىي ھالەتلەرنىڭ خاراكتېرى شەخسنىڭ تۇيغۇسىدىن كەلگەن ھالەتلەرگە ئوخشىمايدۇ. ئۇ بولسا باشقا بىر جىنسنىڭ تەسەۋۋۇرلىرىدۇر... شۇنىڭدەك كۆپچىلىكنىڭ ئەقلىي كۈچى شەخسنىڭ ئەقلىي كۈچىدىن پەرقلىنىدۇ... ئۇنىڭ ئۆزىگە خاس

قانۇنىيەتلىرى بار.»

«... خىلمۇخىل ھەرىكەت ۋە ئىجتىمائىي تەپەككۇر ئۆز ھاياتىنىڭ ھەربىر دەقىقىلىرىدە بويسۇنۇشقا مەجبۇر بولۇۋاتقان شەخسلەرنىڭ ئىچكى دۇنياسىنىڭ سىرتىدىن تېپىلىدىغان ماھىيەتلىك نەرسىلەردۇر.»

«... لېكىن، ئىجتىمائىي ھادىسىلەرنى پەيدا قىلغان بۇ ئورتاق پائالىيەتنىڭ ھەربىر شەخسنىڭ تۇيغۇسىنىڭ سىرتىدا تاماملىنىشى كۆپ ساندىكى ھادىسىلەرنىڭ شەخسىيەتچىلىك ئىدىيىسىدىن كېلىپ چىققانلىقىنىڭ نەتىجىسىدۇر. چۈنكى،[1] ئۇ بىر قىسىم ھەرىكەت ۋە تەپەككۇرنى زۆرۈرىيەت ئاستىدىلا ئىسپاتلاش ۋە قارار قىلىشقا مەجبۇر بولغان. ئەمەلىيەتتە ئۇ ئىچكى دۇنيايىمىزنىڭ سىرتىدا تېپىلىدىغان ۋە ھېچبىر شەخسنىڭ ئىرادىسىگە بويسۇنمايدىغان قىسمەن ھەرىكەتلەردۇر...»

«... بۇ ئىجتىمائىي ھادىسىلەرنى پەرقلەندۈرىدىغان ماھىيەتلىك خۇسۇسىيەتلەرنىڭ شەخسنىڭ قەلبىگە تەۋە بولمىغان سىرتقى بېسىم ئاستىدا مەۋجۇت بولۇشى، ئۇنىڭ بۇ روھىيەتنىڭ تۇغۇندىسى ئەمەسلىكىنى دەلىللەپ بېرىدۇ.»

«... ئىنسان بۇ چاغدا سىرتقى ئىجتىمائىي ھادىسىلەرنىڭ شەخسنىڭ ئىچكى تۇيغۇسىغا قانداق بۆسۈپ كىرگەنلىكىنى كۆرىدۇ.»

ماركس، ئېنگلس ۋە تارىخنى ماتېرىيالىستىك نۇقتىئىنەزەر بىلەن ئىزاھلىغۇچىلار ئىنسانىنى چۈشەندۈرۈشتە پەسكەش قەدەملەر بىلەن بىرنەچچە قەدەم ئىلگىرىلەپ مۇنداق دەيدۇ:

«ماددىۋى ھاياتنىكى ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى ھاياتنىڭ ئىجتىمائىي، سىياسىي ۋە مەنىۋى پائالىيەت كۆرۈنۈشلىرىنى بەلگىلەيدۇ» (ماركس).

---

[1] دۇركايىم بۇ يەردە كۆپ ساندىكى ئىجتىمائىي ھادىسىلەرنىڭ شەخسىيەتچىلىك ئىرادىسىدىن كېلىپ چىقىدىغانلىقىنى ئېتىراپ قىلغان بولسىمۇ، بىراق ئۇ شەخسنىڭ مەۋجۇدىيىتىنى ئىنكار قىلىشتىكى ھۆكۈمران سىنىپىنىڭ پەسكەشلىكى سەۋەبىدىن ئۆزى ئېتىراپ قىلغان بۇ ھەقىقەتتىن يېنىۋالدى.

ئىشلەپچىقىرىش ۋە ئۇنىڭغا قوشۇلۇپ كېلىدىغان مەھسۇلات ئالماشتۇ-رۇش ھەرقانداق ئىجتىمائىي تۈزۈم ئاساسلىنىدىغان تۈپ ئاساسدۇر.»
(ئېنگلس)

ماركس ۋە ئېنگلسنىڭ قارىشىچە، پۈتكۈل «ئىنسان»نىڭ ئۆزىگە خاس مەۋجۇدىيىتى، ھېس - تۇيغۇسى، ئىدىيە - قاراشلىرى ۋە ئىچكى ئىنتىلىشلىرى يوق. ئۇ پەقەت ئىنسان مەۋجۇدىيىتىنىڭ سىرتىدىكى ئىقتى-سادىي ۋەزىيەتنىڭ ئىنكاسى خالاس!

«... ئىنسانلار قولغا كەلتۈرمەكچى بولغان ئىجتىمائىي ئىشلەپچى-قىرىشتا ئۆز ئارا بەلگىلىك مۇناسىۋەتلەرنى ئورنىتىدۇ. ئەمەلىيەتتە ئۇلار شۇنىڭغا موھتاج. بىراق، بۇ ئىنسان ئىرادىسىدىن پۈتۈنلەي مۇستەقىل... ئىنساننىڭ تۇيغۇسى ئۇلارنىڭ مەۋجۇتلۇقىنى بەلگىلىمەيدۇ، بەلكى ئۇلارنىڭ مەۋجۇتلۇقى ئۇلارنىڭ تۇيغۇسىنى مۇئەييەنلەشتۈرىدۇ.»
(ماركس)

«ئومۇمىي ئىسلاھات ياكى ئاساسلىق بۇرۇلۇشنىڭ ئەڭ ئاخىرقى سە-ۋەبلىرىنى ئىنسانلارنىڭ ئەقلىدىن ياكى ئۇلارنىڭ مەڭگۈلۈك ھەق - ئادا-لەتنىڭ كەيىندىكى تىرىشچانلىقلىرىدىن ئەمەس، بەلكى ئىشلەپچىقىرىش ۋە ئالماشتۇرۇش شەكلىدە يۈز بەرگەن ئۆزگىرىشلەردىن ئىزدەش كېرەك!»
(ئېنگلس)

بىراق بۇ يەردىكى مۇھىم مەسىلە شۇكى، تارىخىي ماتېرىيالىزم ئىن-سان ھەققىدە سۆزلىگەن چاغدا، ھەرگىزمۇ ئۇنىڭ شەخسىيىتى ھەققىدە سۆزلىمەيدۇ. چۈنكى، ئۇ ئىنسان ھەر دائىم «ئىجتىمائىي ئەمەلىيەت» بىلەن مەشغۇل. يەنە شۇنىڭدەك شەخسنىڭ مەۋجۇدىيىتىنى ئىجتىمائىي ئەمەلىيەت ئارىلىقلىرىدىنلا تەسەۋۋۇر قىلىدۇ.

ماركس ۋە ئېنگلسنىڭ قارىشىچە، شەخسنىڭ مەۋجۇدىيىتى يوق. شەخس «سىنىپ» ئىچىدە ئۆز ئىپادىسىنى تېپىش كېرەك! ئۇئۆزى تەۋە بولغان سىنىپنىڭ مەنپەئەتى بىلەن نەپەسلىنىش ۋە ئۇنىڭغا ماسلىشىشى كېرەك. ئۇ تەۋە بولغان سىنىپ ئۇنىڭ ھېس - تۇيغۇ، ئىدىيە - قاراش، ئەخلاق - ئەنئەنە ۋە ھاياتقا بولغان مەيدانىنى بەلگىلەپ بېرىدۇ. ئەمما،

ئۇنىڭ پەرقلىق مەۋجۇدىيەتكە ئىگە مۇستەقىل شەخس سۈپىتىدە هايات ھەققىدە ئويلىنىشى ھەمدە ئۆزىگە خاس پىكىر ۋە ئۆزىگە خاس مەيدانغا ئىگە بولۇشى تارىخىي ماتېرىيالىزمنىڭ قارىشىچە، خىيالىي دۇنياغا تەۋە مەسىلىدۇر . . ئالاھىدە شەخسلەر ھەققىدە سۆزلەنگەن تارىخىي ۋەقەلەر بولسا، ئىنسانلار ئويدۇرۇپ چىققان ئەپسانىدۇر . (نېمە ئۈچۈن شۇنداق بولىدۇ ؟)

«ئىلمىي» تەتقىقات ئېنىق كۆرسەتكەن ھەقىقەتلەرنى بۇ تۈردىكى شەخسلەردىن مەڭگۇ تاپقىلى بولمايدۇ . شەخس ھەر دائىم پۈتكۈل تارىخ جەريانىدىكى «سىنىپ»لار ئىچىدە گەۋدىلىنىدۇ . ئاندىن بۇ «ئالاھىدە» شەخس ھەر دائىم ئىقتىسادىي ۋە ماددىي تەرەققىيات بەلگىلىگەن كۆز ئالدىدىكى مۇقەررەر سىنىپىي يۈزلىنىشكە نىسبەتەن ئۆتكۈر قاراش ۋە چوڭقۇر چۈشەنچىگە ئىگە بىر ئىنسان سۈپىتىدە مەۋجۇت بولىدۇ، خالاس! نەتىجىدە ئۇ كۆز ئالدىدىكى «مۇقەررەر» يۈزلىنىش بىلەن شاد ـ خۇراملىق-قا چۆمىدۇ .

ئۇنداقتا، پۈتكۈل ئىنسان ئىقتىسادىي تەرەققىيات ۋە ماددىي مۇقەر-رەرلىكنىڭ بېقىندىسىغا ئايلىنىدۇ . شەخس — مۇشۇ ئىنسان — ئۆز رولى بىلەن جەمئىيەتنىڭ مەڭگۈلۈك بېقىندىسىغا، تەرەققىياتنىڭ ئەگەشكۈچى-سىگە ئايلىنىدۇ .

ئەنە ئاشۇ مەزگىلدە ئىنسان ئۆزىگە چوقۇنۇشنى يېڭى بىر ئىلاھقا . . . مۇقەررەرلىك ئىلاھىغا . . . چوقۇنۇشقا ئۆزگەرتتى . . .



جاھىلىيەتنىڭ شەخسنى قۇربان قىلىش بەدىلىگە ئومۇمنى گەۋدىلەندۈ-رىدىغان بۇخىل ئازغۇنلۇقى، ئومۇمنى قۇربان قىلىپ، شەخسنى گەۋدىلەن-دۈرىدىغان ئىلگىرىكى ئازغۇنلۇقىدىن ھەرگىز قېلىشمايدۇ .

ھەر ئىككىسى بۇرۇنقى ھەرىكەت ئۈچۈن قايتارما زەربە . . . ھەر

ئىككىسى سولچىللىق .

جاھىلىيەت ھەر قېتىمدا «شەخس ئومۇمدىن ئايرىلالمايدۇ» دېگەننى تەسەۋۋۇر قىلىشقا بەرداشلىق بېرەلمەيدۇ . چۈنكى بۇ دېگەن — ھەقىقەت !

ئەگەر شەخسلەر ئۆزئارا توپلانمىسا جەمئىيەت قەيەردىن كېلىدۇ ؟

ئىنسانلار ھاياتىنى كوللېكتىۋىزملىق مەيدانىدا تۇرۇپ چۈشەندۈرۈشتىكى ئەڭ چوڭ خاتالىق — بۇ ھاياتنىڭ پەقەت بىرلا تەرىپىنى كۆرۈش . يەنى شەخس ئۆز ئىدىيىسى بىلەن ھېسابلاشماي جەمئىيەت بەلگىلىگەن ھەرقانداق تەقسىماتقا قەتئىي بويسۇنۇش كېرەك دېگەندىن ئىبارەت .

بۇ شەكسىز ھەقىقەت . . . بىراق بۇ ھەقىقەتنىڭ مەزمۇنى نېمە ؟

دۇركايىم — گەرچە شۇ ۋاقىتتىلا ئۆزىنىڭ ئېتىراپ قىلغانلىقىدىن يېنىۋالغان بولسىمۇ — ئىجتىمائىي ھادىسىلەرنىڭ پەيدا بولۇشى شەخسىيەتچىلىك ئىدىيىسىدىن كېلىپ چىققان كۆپ خىللىشىشنىڭ نەتىجىسى ئىكەنلىكىنى ئېتىراپ قىلدى . يەنى شەخس — قايسىبىر يولدا — مۇشۇ جەمئىيەتتىكى ئىجابىي گەۋدە . ئۇنىڭ ھاياتقا نىسبەتەن بېسىمى ، ئېغىرلىقى ۋە ئىنتىلىشى بولىدۇ . جەمئىيەت ئۇنىڭغا بەلگىلىگەن بويسۇنۇشنى مۇنداق ئىككى خىل ئەھۋالنىڭ بىرىدە ئەمەلگە ئاشۇرۇش كېرەك .

«ياخشى»غا بويسۇنۇش . . . بۇ دېگەنلىك ياراملىق شەخسىي ئىدىيىدىن كەلگەن ئىجتىمائىي گەۋدىنىڭ ھاكىمىيىتى ئازغۇن شەخسلەرگە «ئۆز ئورنىدا جىم تۇرۇشنى ، بەلگىلەپ بېرىلگەن دائىرىدىن چىقىپ كەتمەسلىكنى» ئېيتىدۇ .

«ئەسكى» گە بويسۇنۇش . . . بۇ دېگەنلىك بۇزۇق شەخسى ئىدىيىدىن كەلگەن ئىجتىمائىي گەۋدە — ئازغۇن شەيتانلار — نىڭ ھاكىمىيىتى ياخشى ئادەملەرگە «ئۆزى بىلەن بىللە مېڭىشنى ياكى يولنى ئۇلارغا تاشلاپ بېرىشنى» بەلگىلەيدۇ .

ھەر ئىككىلى ئەھۋالدا شەخسىي ئىدىيىدىن كەلگەن زور تىپتىكى ئىجتىمائىي گەۋدىنىڭ جەمئىيەتلىشىش كۈچى بارغانسېرى ئاشىدۇ . لېكىن ، ئاخىرقى ھېسابتا ، ئۆزىنىڭ «ئىنسانىي» خاراكتېرىدىن چىقىپ كېتەلمەيدۇ . شەخس ۋە جەمئىيەت ھەر ئىككىسى ئىنسان . شەخس ۋە

جەمئىيەت ئىنسانىي سۇپەتكە ئىگە بولۇپ، ھېچقايسىسى يېگانە ئەمەس.
كوللېكتىۋىزملىق ئىزاھات ياكى ماتېرىيالىستىك چۈشەندۈرۈش مەسىلىنى شۇ دەرىجىدە ئاددىلاشتۇرۇۋېتىدۇكى، ئۇنىڭدا شەخسنىڭ مەۋجۇدىيىتىنى پەرقلەندۈرگىلى بولمايدۇ.
چۈنكى، ئۇلار پۈتكۈل ئەھۋالدا شەخس جەمئىيەتكە بويسۇنۇش كېرەك، دېگەندىن ئىبارەت ھاياتنىڭ بىرلا تەرىپىنى چىڭ تۇتىدۇ.
لېكىن، ئۇلار جاھىلىيەتچىلىك قارىغۇلۇقىدا رېئاللىقنى ئىنكار قىلىدۇ... شەخسنىڭ جەمئىيەتكە قارشى چىقىش ھەمدە جەمئىيەتكە قارىتا كۈرەش قىلىش ۋە تىركىشىش مەيدانىدا تۇرۇشنى خاتىرىلەۋاتقان رېئاللىقنى ئىنكار قىلىدۇ.
جەمئىيەتنىڭ شەخسنى چەيلەپ — يەنچىشى بۇ يەردىكى ئاساسلىق مەسىلە ئەمەس. ئاساسلىقى، ئەمەلىيەتتە شەخس ئۆزىنىڭ پەرقلىق مەۋجۇدىيىتىنى يۈكسەك دەرىجىدە ھېس قىلىشى كېرەك. بۇ ھېس ئۇنىڭ «جەمئىيەت» بىلەن روبىرو تۇرۇپ، جەمئىيەت ھاكىمىيىتىگە ئېتىراز بىلدۈرۈش ۋە ئۇنىڭغا جەڭ ئېلان قىلىشقا تۈرتكە بولۇش كېرەك.
ھەر دائىم جەمئىيەتلەرنىڭ ئاشۇ شەخسلەرگە ياۋۇزلۇق بىلەن ھۇجۇم قىلىشى زادى توغرا ئەمەس.
ھەقىقەتنى ئىنكار قىلىدىغان مۇتەئەسسىپ ئېقىمنىڭ بۇ گۇمانىي ياخشىلىق ۋە يامانلىقتىنمۇ توغرا بولىۋەرمەيدۇ. بىز ئالدى بىلەن رەزىللىكنىڭ مىسالىنى كۆرسىتىپ ئۆتەيلى. چۈنكى، بۇ مۇتەئەسسىپ جاھىلىيەتچى ئىزاھاتنىڭ رېئاللىقىغا سەل يېقىنراق كېلىدۇ.
ستالىننىڭ تارىخىدا نېمە ئىشلار يۈز بەردى؟
خورشۇپ ئۇنى قانداق سۈرەتلەيدۇ؟
پۈتكۈل جەمئىيەتنى ئۆزىگە چوقۇنۇشقا مەجبۇرلىغان بۇ شەخسىيەتچى داھىينىڭ ئەڭ قاباھەتلىك مىساللىرىنى ئۇ بىزگە سۆزلەپ بەرمىدىمۇ؟
ھەي تارىخنىڭ جاھىلىيەتچى ئىزاھاتى ئېيتىپ باققىنا قېنى!
خورشۇپنىڭ ستالىن ھەققىدە ئېيتقانلىرى ھەقىقىي جەمئىيەت مەنپەئەتىنى ئەكس ئەتتۈرۈپ بېرەلمەيدۇ. شۇنىڭدەك ھۆكۈمران سىنىپ...

پرولېتارىيات سىنىپى . . . نىڭ مەنپەئىتىنىمۇ ئەكس ئەتتۈرۈپ بېرەلمەي-دۇ . بەلكى شەپقەتسىز ئاسىي شەخسى ھۆكۈمرانلىق ئارزۇسىنى ئەكس ئەتتۈرۈپ بېرىدۇ .

ئەگەر بىز تارىخنىڭ شەخسىي ئىزاھاتىنى پۈتۈنلەي بىكار قىلساق ، ئۇنداقتا ئۇنىڭ ئىزاھاتى قانداق بولىدۇ ؟

جەمئىيەت شەيتانلىرىنىڭ ئوتتۇرىسىدا تۇرۇپ ، شەخسنى گەۋدىلەندۈ-رىدىغان . . . پەيغەمبەرلەر ، ئەۋلىيالار ، تەشۋىقاتچىلار ۋە ئىسلاھاتچىلار ھەققانىي مەيداندا تۇرۇپ ، ياخشىلىققا ياردەم بېرىدۇ . . . مەڭگۈلۈك ھەقىقەت ۋە ئادالەتكە ياردەم بېرىدۇ . ئۇلار غەلىبە قىلىدۇ . . . ئۇلارنىڭ غەلىبىسىنى كىشىلەر ئەمەلىي ھاياتىدا بىۋاسىتە كۆرىدۇ ياكى ئۇلارنىڭ ئىدىيە ۋە پرىنسىپلىرىنىڭ غەلىبە قىلغانلىقىنى كۆرىدۇ . . .

شەخسىي ئىزاھاتنى پۈتۈنلەي بىكار قىلىۋەتسەك ، ئۇنداقتا بۇلارنىڭ ئىزاھاتى قانداق بولىدۇ ؟

ئىنسانىيەت تارىخىنى يالغۇز شەخسلەر بىلەن ياكى يالغۇز جەمئىيەت بىلەنلا چۈشەندۈرۈشكە بولمايدۇ . چۈنكى بۇ خىل چۈشەندۈرۈش تارىخىي رېئاللىقتىن چەتنىگەن جاھىلىيەتچە چۈشەندۈرۈشتۇر .

«ئىنسان . . . شەخس ۋە جەمئىيەتنى بىردەك ئۆز ئىچىگە ئالىدىغان ، رېئال تۇرمۇشتا ئۆزئارا تەسىر كۆرسىتىدىغان ئامىباب شەخس دەپ چۈ-شەندۈرۈلۈشى كېرەك .

بەزىدە شەخس گەۋدىلەندۈرۈلسە ، يەنە بەزىدە جەمئىيەت گەۋدىلەندۈرۈ-لىدۇ . لېكىن ، بۇ يەردە جاھىلىيەت ئېقىملىرى قەستەن قارىغۇ بولۇۋال-غان ، ئوپئوچۇق بىر ھەقىقەت بار .

ئۇ بولسىمۇ تارىخ ئېقىنىدىكى ھەربىر مىنۇتتا ئىنساننىڭ شەخس ۋە جەمئىيەتتىن ئىبارەت ئىككى تەرىپىنىڭ ئورتاق رېئاكسىيىلىشىشىدىن ئى-بارەت .

شەخس جەمئىيەت ئۈچۈن ئىشلىسە ، جەمئىيەت شەخس ئۈچۈن ئىش-لەيدۇ . جاھىلىيەتنىڭ شەخسىيەتچىلىك ياكى كوللېكتىۋىزملىق ئىزاھاتى تەسەۋۋۇر قىلغاندەك بىرىنىڭ مەۋجۇدىيىتىنىڭ سىرتىدا يەنە بىرىنىڭ

مەۋجۇدىيىتى بولمايدۇ.

× × ×

بۈگۈنكى ئىنسانىيەت رېئاللىقى هازىرقى زامان جاھىلىيىتىنىڭ تۈزۈمى ئاستىدا زوراۋانلىق تۈرلىرىدىن بىرىنى ئۆزى ئۈچۈن تاللىماقتا!

ئۇ ياكى شەخسنىڭ زوراۋانلىقىنى تاللايدۇ... نەتىجىدە شەخسىيەتچى كاپىتالىستىك دۆلەتنىڭ يولىغا يىقىلىدۇ ياكى جەمئىيەتنىڭ زوراۋانلىقىنى تاللايدۇ... نەتىجىدە كوللېكتىۋىزملىق دۆلەتنىڭ يولىغا يىقىلىدۇ. (تاللاش هوقۇقى بولغان شارائىتتا شۇنداق). ئىنسانىيەت جاھىلىيەت تۈزۈمى ئاستىدا تاللاش هوقۇقىغا ئىگە بولالمايدۇ. بەلكى شارائىتنى بويسۇندۇرۇۋالغان شەيتانلار ئۇنىڭغا هۆكۈمرانلىق قىلىپ، ئۇنى هوقۇق قەپىسىگە سولايدۇ.

مانا بۇلار ئاللانىڭ پرىنسىپىدىن ئېغىپ كېتىشنىڭ نەتىجىسى.

ئىنساننىڭ ھەقىقىي مەۋجۇدىيىتىنى يوق قىلىۋېتىشنىڭ نەتىجىسى.

جەمئىيەتتىن ئايرىلغان شەخس ئۆزىنىڭ ئەسلىي مەۋجۇدىيىتىنىڭ بىر قىسمى بولغان شەخسىي مەۋجۇدىيەتتىن ئايرىلىپ قالىدۇ... ئۆزلۈكىدىن تىركىشىش پوزىتسىيىسىدە بولىدۇ. ئىشلار ساراڭلىق، ئۆزىنى ئۆلتۈرۈۋېلىش، قان بېسىم، نېرۋىسى بۇزۇلۇش ۋە «دەلدۇشلۇك» بىلەن ئاخىرلىشىدۇ.

شەخسنىڭ مەۋجۇدىيىتىنى ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىدىغان جەمئىيەت ئاخىرقى ھېسابتا ئۆزى پاچاقلاپ تاشلىنىدۇ. ئىنسانىيەتنىڭ نۆل نەتىجىسى — ئىجابىي ئۆلچەمسىنى تۇرغۇزالمايدۇ. بەلكى ئۇ ئۆزىنى «تەڭداشسىز داھىي» ھېسابلايدىغان هۆكۈمران شەيتانلارنىڭ «ئىشكى» گە ئايلىنىپ قالىدۇ. ۋاھالەنكى، هوقۇق بىلەن هوزۇرلانغان هۆكۈمران ئۆلسە ياكى تەختتىن چۈشسە «ياۋۇز جىنايەتچى» گە ئايلىنىدۇ.

جاھىلىيەت ئۆزىنى بىر ئىنسانىيەت تەرەققىياتىنىڭ ئەڭ يۇقىرى

پەللىسىدە تۇرۇۋاتىمىز . شۇڭا ، بىز ئاللانىڭ كۆرسەتمىلىرىگە ئېھتىياج-
لىق ئەمەس دەۋاتىدۇ .

# ئەخلاقنىڭ بۇزۇقچىلىق

ئېھتىمال ھازىرقى زامان جاھىلىيىتىدە كىشىلەرنى ئەڭ بەك ئازدۇ-رۇۋاتقان مەسىلە «ئەخلاق» مەسىلىسى بولسا كېرەك !

سىز بۇ غەربلىك ئادەمگە قاراڭ ! . . . ئۇ ئەدەبلىك ، ئەخلاقلىق شەخس . ئۇ سىزگە يالغان سۆزلىمەيدۇ ، سىزنى ئالدىمايدۇ ، سىزگە ساخ-تىلىق قىلمايدۇ . ئۇ دۇرۇس ئادەم . مۇئامىلىدە ئىشەنچلىك ، خىزمەتنى تىرىشىپ ئىشلەيدۇ ، «ۋەتەنگە» سادىق . . .

بۇنداق مىساللار ھەقىقەتەن كۆپ . . .

بىراق ، جىنسىيەت مەسىلىسىدە ئۇلارنىڭ قارىشى باشقىچە . . . ئۇلار جىنسىيەتنى ئەخلاق بىلەن مۇناسىۋەتلىك دەپ قارىمايدۇ ۋە بۇ نۇقتىنى قىلچە ئېتىبارغا ئالمايدۇ ، ھەتتا بىز ئەخلاقلىق بولساقمۇ بۇ ئەپەندى بىزنى خاتا ئەيىبلەۋاتىدۇ ، دەپ قالىدۇ .

بىز ھازىرقى زامان جاھىلىيىتىدىكى ئەخلاقنىڭ تارىخنى تەكشۈرۈش ئارقىلىق ئەخلاقنىڭ يۈكسىلىش يولىغا قاراپ كېتىۋاتقانلىقىنى ياكى چۈش-كۈنلىشىش يولىغا قاراپ ماڭغانلىقىنى كۆرۈپ يېتەلەيمىز . . . ھەمدە ئەمە-لىي رېئاللىققا ئاساسەن غەرب دۇنياسىدىكى ئەخلاقنىڭ قايسى دەرىجىدە ئىكەنلىكىنى كۆرۈپ باقىمىز . . .

بىز تارىخ قەدەملىرىگە ئەگىشىپ مېڭىشتىن بۇرۇن ، بۇنىڭدىن ئىلگە-رى كۆرستىپ ئۆتكەن مۇنداق بىر مەزمۇننى تەكىتلەيمىز : تارىختىكى ھەرقانداق جاھىلىيەت ئومۇمىي ئەخلاقتىن خالىي بولالمايدۇ . ئىنسانىيەت بارلىق ئەخلاقنى بۇزۇۋېتىشكە ئىقتىدارى يەتمەيدۇ . . .ھەمدە ئىشتا شۇن-داق ! ئىنسان روھىيىتى بىر پۈتۈن رەزىللىشىپ كەتمەيدۇ . ئۇ ھەرقانچە بۇزۇلسىمۇ ، ئۇيەر - بۇيەردە ياخشىلىقتىن چېچىلغان ئالامەتلەر ساقلىنىپ قالىدۇ . لېكىن بۇ چېچىلغان ياخشىلىقلارنىڭ مەۋجۇت بولۇشى قايسى

سۇرئەت ياكى قايسى ساھەدە بولسۇن — جاھىلىيەتنىڭ ئازغۇنلۇقىنى يوق قىلىۋېتەلمەيدۇ ھەمدە بۇ ئازغۇنلۇقنىڭ مۇقەررەر نەتىجىلىرىدىن ئۇنى قۇتقۇزۇپ قالالمايدۇ.

ئەرەب جاھىلىيىتى بىر بۆلۈك «پەزىلەت»لەرگە ئىگە ئىدى. ئۇلاردا باتۇرلۇق، جاسارەت، ئۆز نىشانى يولىدا جانلىرىنى پىدا قىلىش، سېخىي-لىق، غۇرۇر، زۇلۇمغا قارشى تۇرۇش قاتارلىق «پەزىلەتلەر» بار ئىدى. لېكىن، بۇلارنىڭ ھەممىسى ئەرەب جاھىلىيىتىنى «جاھىلىيەت» بو-لۇشتىن ساقلاپ قالالمىدى. شۇنىڭدەك ئۇنىڭ ئازغۇن نەتىجىلىرىدىن ئۇنى توسۇپ قالالمىدى.

بۇ «پەزىلەت»لەر — ئاللانىڭ پرىنسىپىدىن يىراق بولغىنى ئۈچۈن — ئۆزىنىڭ راۋۇرۇس يولىدىن ئېغىپ كېتەتتى. باتۇرلۇق، جاسارەت، جېنىنى پىدا قىلىش دېگەنلەر قىساس ئېلىش ۋە زالالەتكە ياردەم بېرىش يولىدا زايا بولۇپ كېتەتتى.

ئۇلارغا نىسبەتەن ھەق ياكى ناھەقكە ياردەم بېرىش مۇھىم ئەمەس ئىدى. ئۇلارنىڭ بىر قوزغىلىپلا ئۇرۇشقا چىقىشى ھەرگىزمۇ ھەققانىيەتنى ياقىلاش ياكى ناھەقچىلىكنى يوقىتىش ئۈچۈن ئەمەس ئىدى. ناھەقچىلىق كۆنسېرى كۈچەيمەكتە ئىدى... سېخىيلىق ئەھمىيەتسىز كۆڭۈل ئېچىشقا ئايلىنىپ قالغانىدى. مال-چارۋىلارنى بوغۇزلاپ مېھمانلارنى كۈتۈۋېلىشى كارۋانلارنىڭ ئۇلارنىڭ نامىنى باشقا يۇرتلاردا سۆزلەپ يۈرۈشى ئۈچۈن ئىدى.

ئەگەر ئاجىز ۋە مەھرۇملارغا ئاللا رىزالىقى ئۈچۈن ياردەم بېرىشكە توغرا كەلسە، بۇ چاغدا روھلار بېخىللىشىپ بېرىشتىن باش تارتاتتى. غۇرۇر ۋە زۇلۇمغا قارشى تۇرۇش ھاكاۋۇرلۇققا ۋە ھەقىقەتكە ئەگىشىشتىن باش تارتىشقا ئۆزگىرەتتى.

ھەقىقەت ماھىيەت ئەمەس بەلكى ياۋۇز «مەن» ئىدى. گەرچە «مەن» ئۆز كۆڭلىدە ئۆزىنىڭ ئازغۇنلۇقتا ئىكەنلىكىنى ئېنىق بىلسىمۇ!...

ياۋروپا جاھىلىيىتى شەخسى مۇئامىلە ساھەسىدە راستچىللىق، خىز-مەتتىكى تىرىشچانلىق، دۇرۇسلۇق، ئىشەنچلىك بولۇش ۋە مۇئامىلىدىكى

پاكلىق . . قاتارلىق بىر بۆلۈك پەزىلەتلەرگە ئىگە . . . لېكىن ، ئۇلار — ئاللانىڭ پرىنسىپىدىن يىراقلاپ كەتكەنلىكى ئۈچۈن — ئۆز يولىدىن ئېغىپ كەتتى .

شۇنىڭ بىلەن بۇ پەزىلەتلەر «مەنپەئەت» پەزىلىتىگە ئايلاندى . خالىغان كىشىلەر ئۇنىڭغا ئەگىشىدۇ . چۈنكى ئۇ ئۇلارغا مۇئامىلىدە «مەنپەئەت» ئېلىپ كېلىدۇ . هايات چاقىنى غىچىرلىماستىن ئاسان ماڭدىغان قىلىدۇ . ئەمما ، ئۇنىڭ «مەنپەئىتى» يوقالغان چاغدا ، ئاشۇ پەزىلەتلىك ياۋروپالىقلارنىڭ نەزىرىدىكى «قالدۇق پەزىلەتلەر»مۇ دەرهال يوقىلىدۇ . . شۇنىڭ بىلەن ئۇ ئەگىشىشكە يارىمايدىغان خىيالىي هاماقەتكە ئايلىنىدۇ .



بىز سۆزلەشكە ئالدىرىمايمىز . . . بەلكى تارىخ قەدەملىرىنى بىر — بىرلەپ تەكشۈرىمىز . ياۋروپا ئەخلاقى ئاساسەن دىندىن ئىمپورت قىلىنغان . ماهىيەتتە ئەخلاقنىڭ دىندىن باشقا مەنبەسى مەۋجۇت ئەمەس !

ئىنسانىيەت هەقىقەتكە ئەگىشىپ بولۇپ ، ئارقىدىنلا ئەقىدىدىن ئېغىپ كەتتى . — دە ، ئەخلاقمۇ ئۇنىڭ بىلەن بىللە ئېغىپ كەتتى . لېكىن ، ئەخلاقنىڭ ئېغىشى تولىمۇ ئاستا بولدى . ئۇ بىر ئەۋلادتىن هالقىپ بىر نەچچە ئەۋلادلارغا سوزۇلۇپ كېتىدۇ . شۇ سەۋەبتىن ئاشۇ ئالدامچى كۆرۈنۈشلەر بىلەن هازىرقى زامان جاهىلىيىتى ئۆز ئاشقىلىرىنى ئالدايدۇ . ئەقىدىدىكى ئېغىش ئاشكارا بولىدۇ . ئەخلاقتىكى ئېغىشنى ئاسانلىقچە بايقىغىلى بولمايدۇ . ئۇ ئالدامچى كۆرۈنۈشلەرنى چىڭ تۇتقاچقا ، كىشىلەر دەسلەپتە ئەقىدە بىلەن ئەخلاقنىڭ هېچقانداق مۇناسىۋىتى يوق دەپ ئويلاپ قالىدۇ ، كىشىلەر ئەقىدىدىن خالىغانچە ئېغىپ كېتىشى مۇمكىن ، ئارقىدىنلا ئەخلاقىي جەهەتتىكى ئېغىش ئۇلارغا سايە تاشلايدۇ .

ئېغىپ كېتىش سۈرئىتىنىڭ ئوخشىماسلىقى روهىيەت ئەقىدىنىڭ بىر

قىسمى سوٗپىتىدە ئەخلاققا بولغان «ئىشەنچ»نى يوقاتقاندىن كېيىن ئۆزىنىڭ ئەخلاقىي قالدۇقلىرىنى — ئۆرپ - ئادەت تۇيغۇسى بىلەن — قەستەن ئۇزاق مەزگىل تۇپلىغانلىقى سەۋەبىدىن ئالداش ۋە ئالدىنىش كېلىپ چىقىدۇ. . . بەزىدە روھىيەت ئەقىدىدىن ئايرىلىپ ئاشلىق تۇردە ئەخلاقنى مەۋجۇت بولۇشقا تېگىشلىك نەرسە سوٗپىتىدە بىر مەزگىل ساقلاپ قالىدۇ. لېكىن، ئاخىرقى ھېسابتا مۇقەررەر نەتىجە بىردەك بولىدۇ. . . ئەقىدە ئېغىپ كەتكەنىكەن، ئەخلاق جەزمەن ئېغىپ كېتىدۇ.

ئەخلاق ئەقىدىدىن ئايرىلغانىكەن، ئۇ جەزمەن يوقىلىدۇ.

مانا بۇلار تەدرىجىي ھالدا — ياۋروپا ئەخلاقىدا پەيدا بولغان ئىشلار. . . بۇ خىل ئەخلاقنىڭ قالدۇقلىرى ھېلىھەم مەۋجۇت بولۇپ، ھازىرقى زامان جاھىلىيىتى رېئاللىق ھەقىقىتىدىن ئازغىنىپ، ئۇنى ئەخلاق دەپ ئويلاپ قالدى.



ياۋروپا ئەخلاقىنىڭ ھەممىسى دېگۈدەك بىر بۇلاقتىن كەلگەن بولۇپ، ئەخلاقنىڭ ئۇنىڭدىن ئۆزگە بۇلىقى مەۋجۇت ئەمەس. . ئۇ بولسىمۇ دىنىنىڭ بۇلىقىدۇر.

بۇ يەردە ياۋروپادىكى زاپاس ئەخلاقنىڭ مۇنداق ئىككى مەنبەسى بولۇپ، بىرىنچى، خرىستىئان دىنى، ئىككىنچىسى، ئىسلام دىنىدۇر.

خرىستىئان دىنى — كونستانتىن ئۇنى ياۋروپاغا ئېلىپ كىرگەندىن بېرى — ياۋروپا ھاياتىنى مۇئەييەن ئەخلاقىي رەڭلەر بىلەن بويىدى. بۇ دىنغا كونستانتىنىنىڭ قولى ئارقىلىق — نۇرغۇن ئازغۇنلۇقلار قوشۇلۇپ كەتكەن بولسىمۇ، بىراق، ھېلىغىچە كىشىلەرنىڭ روھىي دۇنياسىدا مەۋجۇت بولۇپ كەلدى. لېكىن بۇ ئەخلاق تۇرمۇش رېئاللىقىغا ئۇيغۇن كەلمەيدىغان سەلبىي سۇرەتتە زەھەرلەندى. ئىيسا ئەلەيھىسسالام كىشىلەرگە «كىمكى سېنىڭ ئوڭ يۈزۈڭگە ئۇرسا، سول يۈزۈڭنى تۇتۇپ بەر» دېگىنىدە-

ده روهلارنى ئىچكى تەرەپتىن پاكلاشنى مەقسەت قىلغانىدى. ئاللانىڭ پەيغەمبىرى ئىيسا ئەلەيھىسسالام بۇ ئارقىلىق خارلىق ۋە روھىي ئاجىزلىق-نى تارقىتىشنى مەقسەت قىلمىغانىدى. لېكىن، ئوتتۇرا ئەسىرلەردىكى خرىستىئان دىنى بىلەن رەھلەشتۇرۇلگەن ئومۇمىي ئەخلاقتا مەقسەت قىلىن-مىغان ماركىلار چاپلىنىپ كەتتى. ئاسىي، ياۋۇز، بۇزۇق ماددىيەتكە قانىتىنى يايغان رىم ئىمپېراتورىسىنىڭ ئىچكى قىسمىدىكى خەلقلەر يەرلىك شارائىتلارغا يۆلىنىۋالدى.

خرىستىئان دۇنياسى ئەھلى سەلب ئۇرۇشىدا ئىسلام دۇنياسى بىلەن سوركەلدى. خرىستىئانلار ئىسلام ئەللىرىگە كىرىپ بىر مەزگىل شۇ جايدا تۇردى ھەمدە سۈرىيىنىڭ بىر قىسىم جايلىرىدا ۋاقىتلىق كىچىك دۆلەتلەر-نى قۇرۇپ چىقتى.

خرىستىئانلار ئىسلامى ھايات بىلەن قويۇق ئارىلاشتى ۋە ئىسلامدىن كۆپ پايدىلاندى... «ئەخلاقنى» ساقلاپ قالغان ئاساستا ھاياتنىڭ ئىجابىي نۇقتىئىنەزەرلىرىنى ئىسلامدىن قوبۇل قىلدى.

ئۇلار ئۆزلىرى تەشكىل قىلغان رايونلاردا مۇئەززىن ئەزان ئېيتقان ھامان مۇسۇلمانلارنىڭ دۇكانلىرىنى ئوچۇق پېتى تاشلاپ قويۇپ نامازغا ماڭىدىغانلىقىنى كۆرەتتى. ۋەھالەنكى، دۇكانلاردا پۇللۇق، قىممەت باھا-لىق نەرسىلەر بار ئىدى. ھېچكىم ئۇنى قوغدىمايتتى. مۇسۇلمانلار مەس-چىتتە نامازنى ئوقۇپ بولۇپ، دۇكانلىرىغا قايتىپ كەلگەندە، ھېچنەرسە ئوغرىلانمايتتى. چۈنكى، كىشىلەر ئىسلام ئارقىلىق ئىشەنچ تۇرغۇزغانىدى.

ئۇلار مۇسۇلمانلارنىڭ چەمبەرچاس باغلانغان بىر «ئۇممەت» ئىكەنلىكىنى كۆرەتتى... بىر ئۇممەتلىك تۇيغۇسى ئۇلارنىڭ ئارىسىنى بىرلەشتۇرگەنىدى.

ئەڭ خەتەرلىك ۋاقىتلاردىمۇ — ئۇلار ئۆزئارا ھەمكارلىشاتتى. دوستلىشاتتى، شەپقەت قىلىشاتتى. بىر ـ بىرىگە ساداقەتمەن ئىدى. بىراق، بۇ ئىشلار ھاكىملارنىڭ باشقۇرۇشى بولمىغان ئەھۋالدا ئېلىپ بېرىلاتتى.

ئۇلار يەنە شۇنى كۆرەتتىكى، ئىشلەپچىقارغۇچى مۇسۇلمان تىرىشچان-

لىق ، ئاكتىپچانلىق ۋە ئىشەنچلىك بولۇشىنىڭ ئۈلگىسى ئىدى . . . ئىشەنچ مۇسۇلمانىنىڭ تۈنجى دەسمايىسى ئىدى . تىرىشچانلىق تەرەققىي قىلىشىنىڭ ئەمەلىي بايلىقى ئىدى . شۇ سەۋەبتىن مۇسۇلمانلار ئارىسىدا سانائەت تەرەق-قىي قىلدى . ئىشلەپچىرىش تولۇقلاندى .

ئۇنىڭدىن باشقا نۇرغۇن پەزىلەتلەر بولۇپ ، خرىستىئانلار مۇسۇلمانلار بىلەن ئارىلىشىش جەريانىدا ئۇلارنىڭ ئەمەلىي رېئاللىقىدا ئۇنى بىۋاستە ھېس قىلغانىدى . بولۇپمۇ «ۋەدىگە ۋاپا قىلىش» خرىستىئانلار ئۆزلىرىنىڭ مۇسۇلمانلار بىلەن جۇملىدىن سالاھىدىن بىلەن بولغان مۇئامىلە ئىشلىرىدا بىۋاستە ھېس قىلغان ئەڭ مەشھۇر ئىشلارنىڭ بىرى ئىدى .

پۈتكۈل جەمئىيەتنىڭ مۇشۇنداق زاپاس بايلىقى ھەمدە ماراكەش ۋە ئىسپانىيىدىكى مۇسۇلمانلاردىن قولغا كەلتۈرگەن ئىلمىي نەتىجىلەرگە تايىنىپ ھەر بىر مەيداندا ھازىرقى زامان ياۋروپا گۈللىنىش ھەرىكىتى بارلىققا كەلدى .



لېكىن ، ياۋروپا گۈللىنىشى — بىز يۇقىرىدا تەپسىلىي بايان قىلغان شارائىتلار سەۋەبىدىن — ئاللاغا ئىبادەت قىلىشتىن ئېغىپ كېتىپ ، بۇددىزىم ، گرېك ۋە رىم ئەقىدىسىگە يېتىۋالدى . گەرچە ئەقىدە قەلبىنىڭ چوڭقۇر قاتلاملىرىدا پېتىدىن چۈشكەن «قالدۇق» سۈپىتىدە ساقلىنىپ قالغان بولسىمۇ !

بۇ جايدا ياۋروپالىقلارنىڭ روھىدىكى ئەخلاقنىڭ نەتىجىسىگە «ئۇچىنچى زاپاس بايلىق» — گرېك مەدەنىيىتىدىن كەلگەن پەلسەپە قوشۇلدى . بۇ مەدەنىيەت ھاۋا بوشلۇقىغا تاشلانغان «سامان يولى» مەدەنىيىتى ئىدى . ئەخلاقتىكى ئېغىش ئەنە شۇنىڭدىن بېرى باشلاندى !

ئەخلاقتىكى ئېغىش تولىمۇ ئاستا ۋە تەدرىجىي بولغىنى ئۈچۈن بىر نەچچە ئەسىرلەر ئۆتۈپمۇ ئادەملەر ئىشلارنىڭ ماھىيىتىنى بىلىۋالالمىدى .

گرېكلارنىڭ «قالدۇق مەدەنىيىتى» ياۋروپالىقلارنىڭ ئەخلاق نەتىجىسىگە چوڭقۇر تەسىر كۆرسەتتى . شۇ سەۋەبتىن ئۇلار ھاۋا بوشلۇقىدا ، . . . «سامان يولى» دا ئەخلاقىي ئۇقۇملارنى تۇرغۇزۇش مۇمكىن ، بىراق ، ئەمەلىي ھەرىكەت باشقا بىر يۆنىلىشكە قاراپ ماڭىدۇ ، دەپ تەسەۋۋۇر قىلدى . مانا بۇ بىر خاتا ھۆكۈم .

نەزەرىيە بىلەن ئەمەلىيەت ئوتتۇرىسىنى بۇنداق ئايرىۋېتىش ياۋروپالىقلارنىڭ تەبىئىي مەھسۇلى بولۇپ ، ھازىرقى زامان جاھىلىيىتى ئۇنى ئۆزىگە خاس يول بىلەن ئىشلەپچىقاردى ھەمدە ھەربىر ساھەدە پۈتكۈل دۇنيانىڭ «ئەخلاقى»نى ئاشۇ خىل مەھسۇلات بىلەن رەڭلەشتۈردى . نەتىجىدە كىشىلەر ئاسانلا ئەخلاقىي «نەزەرىيە»لەر ھەققىدە پاراڭلىشىپ ، خىيالىي دۇنيادا ئۇنىڭدىن ھۇزۇرلىنىدىغان ، بىراق ئۇنىڭ يەر شارى رېئاللىقىدا ئەمەلگە ئېشىشىنى كۈتمەيدىغان ، مۇشۇ رېئاللىق بولسا «شارائىت»نىڭ تەقەززاسى بويىچە كېتىۋېرىدىغان بولۇپ كەتتى .

بۇنداق تەسەۋۋۇر جاھىلىيىتى تۈزۈمى ئاستىدا پۈتكۈل غەربلىكلەرنىڭ ھەرىكىتىنى ئۆز خاراكتېرى بىلەن زەھەرلەۋاتقان «مىكافىلزم» دۇنياغا[①] كەلدى .

ياۋروپا ھەربىر ساھەدە «ئەخلاق»نىڭ ياۋروپانى «كېرەكلىك» مەنپەئەتكە ئىگە قىلالمايدىغانلىقىنى بايقىدى .

مىكافىلىزم سىياسىيدا باشلاندى .

سىياسەت نەزەرىيە بىلەن ئەمەلىيەت ئوتتۇرىسىنى ئايرىۋېتىشنىڭ تەسىرىگە ئەڭ بالدۇر يولۇقتى .

ياۋروپا سىياسىي جەھەتتە «غايە ـ ۋاستە تاللىمايدۇ» دەيدىغان مۇنداق بىر فورمىلاغا ئاساسلاندى :

ھەرقانداق ۋاستە نىشانغا يەتكۈزەلەيدىغانلا بولسا — قانچىلىك قەبىھ بولۇشتىن قەتئىينەزەر ئۇنى چوقۇم قوللىنىش كېرەك .

---

① مىكافىلىزم — دىن بىلەن رېئاللىقنى ئايرىۋېتىش كېرەك دەپ قارايدىغان بىر خىل ئېقىم .

ئىچكى ۋە تاشقى جەھەتتە مىكافىيلىزىم ياۋروپا سىياسىيسىغا ئۆزىنىڭ ماركىسىنى چاپلىدى.

پادىشاھلار، خوجايىنلار ۋە دىندارلار قولىدىكى ھوقۇقنى ساقلاپ قېلىش ئۈچۈن ئەڭ پەسكەش ۋاستىلەرنى قوللاندى. ئۇنىڭدىن كېيىن كاپىتالىزم ئۇلارنىڭ بارلىق مىراسلىرىغا ۋە چارە ـ ئۇسۇللىرىغا ۋارىسلىق قىلدى ھەمدە قانۇنسىز پايدىلارنى قولغا كەلتۈرۈش ئۈچۈن ھەرىكەت قوللىنىشتا ئەڭ قورقۇنچلۇق ۋاستىلەرنى كۆچەيتتى. . . ئامېرىكا كاپىتالىزمىنىڭ نەزىرىدە ئەڭ يۇقىرى پايدىنى ساقلاپ قېلىش ئۈچۈن، ھەتتا كىشىنى ئۆلتۈرۈۋېتىش ھەرىكىتىنىمۇ ھېچقانداق كۆچ چەكلىمىسىنىڭ كېرەك!

ئەمما، سىرتقى جەھەتتە ئىشلار بۇنىڭدىن نەچچە ھەسسە قورقۇنچلۇق. . . مۇستەملىكىچىلىك يەر شارىنىڭ بۇلۇڭ ـ پۇچقاقلىرىدا ھۆكۈمرانلىقىنى تىكلەش ئۈچۈن ۋاستە قوللانماقتا. . . كىشىلەرنىڭ قانلىرىغا نان چىلاپ يېمەكتە. . . ئۇلارنىڭ نەزىرىدە بۇ خاتالىق ھېسابلانمايدۇ. چۈنكى، غايە ۋاستىنى مەيدانغا كەلتۈرىدۇ. غايىنىڭ پاك بولۇشى ئۇلار ئۈچۈن مۇھىم ئەمەس. . . خىيالىي دۇنيادا پاكلىقنى تېپىش مۇمكىن. ئەمما، رېئالىي دۇنيادا ئۇنى مەڭگۈ تاپقىلى بولمايدۇ.

شۇنداق قىلىپ ياۋروپادا سىياسەت ئەخلاقتىن ئايرىلىپ كەتتى. . . كىشىلەر: «ئېنىقكى، بۇ دېگەن سىياسەت. . . ئۇنىڭ ئەخلاق بىلەن ھېچقانداق ئالاقىسى يوق!» دېيىشتى.

× × ×

مانا بۇلار ئازغۇنلۇقنىڭ باشلىنىشى بولدى. . . ئەمما، ئازغۇنلۇقنىڭ تولۇقلىنىشى بولمىدى.

كىشىلەر ئالداندى، ئۇلار ھەقىقەتتە ئەقىل كۆزى بىلەن قارىيالمىدى. . . ھەرقاچان ئەخلاق ئاللاغا بولغان ئەقىدىدىن جۇدا بولسا ئۇ ھەرگىزمۇ زېمىندا پۇت تىرەپ تۇرالمايدۇ ۋە بالايىئاپەتلەرگە تاقابىل تۇرالماي-

دۇ .

كىشىلەر ئالداندى . . . چۈنكى ، ئۇلار يەر شارىدا تېخى بۇزۇۋېتىلمىگەن بىر بۆلۈك پەزىلەتلەرنىڭ ھېلىھەم مەۋجۇت ئىكەنلىكىنى كۆردى .

ئۇلار — ئالدانغان ھالدا شۇنداق ئويلىدىكى — سىياسەتنىڭ ماھىيىتى مۇشۇنداق بولىدۇ . ئۇ ئەخلاق ئۆلچەملىرىگە بېقىنمايدۇ . ئەمەلىيەتتىكى ھادىسىلەر ئەخلاقنى ۋەيران قىلالمايدۇ ۋە ئۇنىڭ يۈكسەك زاپاس بايلىقىنى كېمەيتىۋېتەلمەيدۇ . مانا بۇ شەيئىلەرگە نىسبەتەن «رېئاللىقتا ئۇيغۇن» نۇقتىئىنەزەر . شېرىن چۈشلەر مەڭگۈ ئەمەلگە ئاشمايدۇ . بىراق ، مۇقەررەر قانۇنىيەت ئوخشىمايدۇ . ھەرقاچان ئەخلاق ئەقىدىدىن ، ئۇنىڭغا ھاياتىي كۈچ بەخش ئېتىدىغان ساداقەت ۋە راستچىللىق سوۋغىلىرىنى ئۇنىڭغا تەقدىم قىلىدىغان تەبىئىي بۇلىقىدىن ئايرىلىپ قالىدىكەن ، ئەخلاقنىڭ پۈتتىرەپ تۇرالىشى مۇمكىن ئەمەس .

ياۋروپا دىنىنى پەلسەپىگە ئالماشتۇردى . . . ۋە پەلسەپىدىن ئەخلاق ئۆلچەملىرىنى ياساپ چىقتى . ياكى دىنغا بولغان ئۆچمەنلىك سەۋەبىدىن . ئۆز ئىلكىدە ساقلانغان ئەمما تېخى بۇزۇلۇشقا ئۇچرىمىغان بىر بۆلۈك ئەخلاق يۇقۇندىلىرىنىڭ ئۈستىگە پەلسەپىنىڭ كىيىمىنى كىيدۈردى . كىشىلەر پەزىلەتلەرگە ئېرىشكەن بولسىمۇ ، بىراق ئۇنىڭ دىنىدىن كەلگەنلىكىنى ھېس قىلىشتىن قاچتى . ئۇلار ئۇنى «مەجبۇرىيەت» ياكى «ئىدىيە» دەپ تەرىپلىدى . ئەمما ، دىن دەپ چۈشەندۈرۈشنى رەت قىلدى .

لېكىن ، ئۆز بۇلىقىدىن ئايرىلىپ قالغان بۇ ئەخلاق ئۇزۇن داۋام قىلالمىدى . سىياسەتتىن كېيىن ئىقتىساد ئەخلاقتىن ئايرىلىپ چىقىشقا باشلىدى .

ئەمەلىيەتتە ياۋروپادىكى ئىقتىسادىي ۋەزىيەت دەسلەپتىن تارتىپلا ئەخلاقسىزلىق ئاساسىغا قۇرۇلغاندى . خرىستىئانلارنىڭ كىشىلەرنى يەرگە قۇل قىلىش ئاساسىدىكى فېئودالىزم تۈزۈمى رىم ئىمپېراتورلىقىدا ھەممە ئەسكىلىك ۋە رەزىللىكىنى بىمالال قىلىۋېرەتتى . . . ئىمپېراتور كونستانتىن ئىمپېرىيىگە مەجبۇرىي بېكىتىپ چېركاۋلارنىڭ ئىدىيىسىگە لايىق-

لاشتۇرۇلغان ساختا كۆرۈنۈشكە ئىگە خرىستىئان دىنى ئىمپېرىيىسىنىڭ ئىقتىسادىي ۋەزىيىتىنى دىنىي مەنبە قىلغان ئەخلاق ئۆلچەملىرىگە ئۇيغۇن-لاشتۇرالمىدى.

بەلكى، چېركاۋلار قىسقىغىنا بىر نەچچە ئەۋلادتىن كېيىنلا فېئودا-لىزمنىڭ قولچۇماچىلىرىغا ئايلىنىپ كەتتى. پومېشچىكلارنىڭ بارلىق زو-مىگەرلىكلىرىنى دىن نامى ئاستىدا پۈتۈن كۈچى بىلەن قوللىدى.

ئۇنىڭدىن باشقا مۇشۇ خىل ۋەزىيەت ئىچىگە قاماپ قويۇلغان فېئودا-لىزم ئىقتىسادىدا ئەخلاقىي ئازغۇنلۇق سادىر بولدى. خرىستىئان چېركاۋ-لىرىنىڭ بۇ خىل ۋەزىيەتنى ئۆزگەرتىشكە قۇربى يەتمىدى.

دىنىي تەلىماتلار گەرچە ئۆزگەرگەن ۋە بۇزۇلغان بولسىمۇ، يەنىلا مۇئامىلىدە جازانىخورلۇق قىلىشنى قاباھەتلىك قىلمىش دەپ كۆرسىتەلى-دى. كىشىلەر مەجبۇرلانمىغان ئەھۋالدا ئىقتىسادىي مۇئامىلىنى جازانىدىن يىراق قىلدى.

سانائەت ئىنقىلابى ۋە كاپىتالىزم مەيدانغا كەلگەندىن كېيىن كىشىلەر ئەقىدە ۋە ئەخلاقتىن بىرنەچچە قەدەم يىراقلاپ كەتتى. شۇ سەۋەبتىن كاپىتالىزمنىڭ ئەخلاقىي پرىنسىپلارنى يوقىتىش قىزغىنلىقىغا توسقۇنلۇق قىلىدىغان ھېچقانداق كۈچىنى تاپقىلى بولمىدى.

جازانىخورلۇق ئىلگىرىكى خرىستىئان ۋە يەھۇدىيەت دىنلىرىدا چەك-لەنگەن بولسىمۇ، بىراق كاپىتالىزم تۈنجى مىنۇتتىن باشلاپ ئۇنى ئۆزىنىڭ تۈپ ئاساسى قىلدى. ئۇنىڭدىن باشقا كاپىتالىزم زۇلۇم ۋە زوراۋانلىق، بۇلاڭچىلىق، باشقىلارنىڭ ئەمگەك مېۋىسىنى ناھەق ساقتى - سوقتى قى-لىش، كۆڭۈل ئېچىش سورۇنلىرىدا قىمارغا تايىنىپ پۇل تېپىش... قاتارلىقلارغىمۇ ئاساسلىنىدۇ.

كاپىتالىزم ئىشچىلارنى مونوپول قىلدى. ئۇلار جان بېقىش ئۈچۈن — بەزىدە جان بېقىشقىمۇ يەتمەيدىغان ئازغىنا ئىش ھەققى ئۈچۈن — ئۆلۈپ - تىرىلىشىگە باقماي ئىشلەيدىغان ھالەتكە چۈشۈپ قالدى.

باللارنى مونوپول قىلدى. ئوماق باللار بىر نەچچە تەڭگىنى دەپ ئۆزۈندىن - ئۆزۈن ئىشلەيدىغان بولدى.

ئايالّلارنى مونوپول قىلدى . . . ئەرلەر ئىش ھەققىنى ئۆستۈرۈش ۋە تۇزۇمنى ياخشىلاشنى تەلەپ قىلغان چاغدا ئايالّلار ئۇلارغا قارشى تۇرۇش ۋە ئۇلارنىڭ ئىرادىسىنى سۇندۇرۇشنىڭ قورالىغا ئايلاندى . ئۇنىڭدىن باشقا ئايالّلارنى مونوپول قىلىش پەسكەش ئەرلەرنىڭ ھەۋەسلىرىنى قاندۇرۇش ۋە بىر چىشلەم نان ئۈچۈن ئۇلارنى ئىپپىتىنى سېتىشقا زورلاش ئۈچۈن ئىدى .

قىسقىسى ، ئەخلاقنى بۇزۇش كاپىتالىزم ساراڭلىرىنىڭ «كۆڭۈل ئېچىش سورۇنلىرى» پاھىشىخانا ، ھۆسن تۈزەش ئورنى ۋە مودا كىيىم كۆرگەزمىسى قاتارلىقلاردا ھەسسىلەپ پايدا ئېپىش پۇرسىتىنى يارىتىش ئۈچۈن ئىدى . مۇستەملىكە قىلىنغان ئەللەردىن خام ماتېرىياللارنى بۇلاڭ - تالاڭ قىلىش كاپىتالىزمنىڭ نىجىس پايدىغا ئېرىشىشى ۋە يەرلىك خەلقلەرنى نامراتلىق ، قالاقلىق ، نادانلىق ، كېسەللىك ۋە ئاچ - يالىڭاچ-لىققا گىرىپتار قىلىشى ئۈچۈن ئىدى . شۇنداقلا ئەخلاقىي بۇزۇقچىلىقلارنى كەڭرى تارقىتىپ ، كۆزلىگەن نىشاندا زور ئۇتۇقلارنى قازىنىش ئۈچۈن ئىدى .

كاپالەتنامە ۋە ئىدىيىۋى تەييارلىقنى دەستەك قىلىش — ئىچكى سىيا-سەتتە كاپىتالىزم ھاكىمىيىتىنىڭ ئىدىيىۋى خاھىشلىرى بويىچە سىياسەت يۈرگۈزۈشنى كاپالەتكە ئىگە قىلىش بولسا ، تاشقى سىياسەتتە كاپىتالىزم ۋە مۇستەملىكىچىلەرنىڭ مەنپەئىتىنى ساقلاپ قېلىش ئۈچۈن ئىدى .

كاپىتالىزم ئەخلاقىي تەشەببۇسلارنى ئوتتۇرىغا قويغان ياكى ئەخلاقىي پرىنسىپلارغا قايتىشنى تەشەببۇس قىلغان كىشىلەرنى قاتتىق مەسخىرە قىلىدۇ .

ئىلمىي نەزەرىيىلەر شۇنى ئاشكارىلىدىكى ، ئىقتىسادنىڭ ئۆزىگە خاس قانۇنىيىتى بار . . . ئۇنىڭ ئەخلاق بىلەن بەلكى ئادەملەر بىلەن ھېچقانداق مۇناسىۋىتى يوق مۇقەررەر قانۇنىيىتى بار . . .

شۇنداق قىلىپ ، ئىقتىساد ئەخلاقتىن بىر پۈتۈن ئايرىلىپ كەتتى . كىشىلەر مۇرىلىرىنى قىسىپ : «ئىقتىسادنىڭ ئەھۋالى مۇشۇنداق بولىدۇ . ئۇ ئەخلاقىي ئۆلچەملەرگە بېقىنمايدۇ» دېيىشتى .

× × ×

سىياسەت ۋە ئىقتىسادتىن كېيىن جىنسىيەت ئەخلاقتىن ئايرىلىپ چىقىشقا باشلىدى. بۇ ئىشلار ئىنساننىڭ ھايۋانىي ئىنزاھاتى، ھەرىكەتنىڭ جىنسنى چۆشەندۈرۈلۈشىنىڭ يولىيورۇقلىرى ۋە سانائەت ئىنقىلابىنىڭ تۆ- زۈملىرى ئاستىدا ئەقىدىدىن ئايرىلغان ئازغۇن جاھىلىيەت مەيدانغا كەلدى. . . كىشىلەر جىنسىيەت قايناملىرىغا سارائلارچە غەرق بولدى. . .

دەسلەپتە ئۇنىڭ ئەخلاقتىكى بۇزۇلۇش ئىكەنلىكى ھەممىگە ئايدىڭ ئىدى. بىراق، ئاستا ـ ئاستا كىشىلەر بۇ ھەقىقەتنى ئۇنتۇپ كەتتى. ئېھتىمال شەيتانلار ئۇنتۇلدۇرغان بولسا كېرەك!

ماركس. . . فىروئىد. . . دوركايىم ۋە باشقا شەيتانلار بىر ـ بىرىگە پىچىرلاپ ئالدامچىلىقنىڭ گۈزەل ئىبارىلىرىنى بەس ـ بەستە سۆزلىمەك- تە.

تارىخنى ماتېرىيالىستىك نۇقتىدا تۇرۇپ چۈشەندۈرىدىغان ماركس مۇن- داق دەيدۇ: «جىنسىي پاكلىق ئاللىقاچان يوقالغان فېئودالىزمنىڭ ئارتۇق- چىلىقلىرىدىن بىرى. ئۇ مۇشۇنداق بىر ئىقتىسادىي باسقۇچتا مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدىغان ۋاقىتلىق قىممەت. بىراق، ئۇ ھەرگىزمۇ ئىقتىسادىي شارائىتلار بىلەن قىلچە مۇناسىۋىتى بولمىغان مەڭگۈلۈك قىممەت ئەمەس. چۈنكى ئۇ «ئىنسان»نى ھايۋاندىن پەرقلەندۈرىدىغان مەۋجۇدىيەت بىلەن زىچ مۇناسىۋەتلىك!»

فىروئىد مۇنداق دەيدۇ: «ئىنسان جىنسىي تۇيغۇنىڭ سىرتىدا ھەرگىزمۇ ئۆز مەۋجۇدىيىتىنى ئەمەلگە ئاشۇرالمايدۇ. دىن، ئەخلاق، جەمئىيەت ۋە ئەنئەنىلەردىن ئىبارەت ھەرقانداق كىشەن ناھەق كىشەندۇر. ئۇ ئىنسان ئېنېرگىيىسىنى خورايتىۋېتىدۇ. . . ئۇ يولسىز خورلۇق. . . »

دوكايىم مۇنداق دەيدۇ: «ئەخلاقشۇناسلار كىشىلەرنىڭ مەجبۇرىيىتىد-

نى ھەدىگەندە ئەخلاقىي ئاساسلار تەرىپىدىن ئىزدەيدۇ . دىنغا مۇناسىۋەتلىك ئىشلارنىمۇ شۇنداق قىلىدۇ ! كىشىلەر ئەخلاقىنىڭ زور تەبىئىي كۈچ ياكى كىشىلەرنىڭ نەزىرىدىكى تەڭداشسىز شەخسلەر (پەيغەمبەرلەر ، ئەلچىلەر ۋە ئەۋلىيالارنى دېمەكچى ) پەيدا قىلغان مەقسەت ـ مۇددىئالارنىڭ تۇغۇندىسى ئىكەنلىكىنى بىلىدۇ . بىراق ، بۇ يولنى ئىجتىمائىي ھادىسىلەرگە تەدبىقلاش مۇمكىن ئەمەس ، ئەگەر مۇنكىنچىلىكى بار دېيىلسە ئۇنىڭ خاراكتېرىنى ئۆزگەرتىش ئارقىلىق تەدبىقلاش مۇمكىن . »

ئۇ يەنە مۇنداق دەيدۇ :

«مۇشۇ ساھەدىكى بەزى ئالىملار ئىنساندا تەبىئىي دىنىي ئاڭنىڭ مەۋجۇدلۇقىنى ، بۇ خىل مەۋجۇدىيەتنىڭ جىنسىي كۆندەشلىك ، ئاتا ـ ئانىلارغا ياخشىلىق قىلىش ، پەرزەنتلەرنى سۆيۈش قاتارلىق تۇيغۇلارغا يېقىنراق چېگرا بىلەن قورشالغانلىقىنى ئېيتىدۇ . ئۇلارنىڭ بەزىلىرى دىن ، توي ۋە ئائىلە قاتارلىقلارنىڭ ئۆسۈپ ـ يېتىلىشىنى مۇشۇ قانۇنىيەت بويىچە چۈشەندۇرمەكچى بولىدۇ . لېكىن ، تارىخ بىزگە بۇنداق خاھىشلارنىڭ ئىنساننىڭ تەبىئىتى ئەمەسلىكىنى ئۇقتۇرىدۇ . »

ئۇ يەنە مۇنداق دەيدۇ :

«ئىلگىرىكىلەرنىڭ قاراشلىرىغا ئاساسلانغاندا قانۇنىي ۋە ئەخلاقىي پرىنسىپلارنى ئايرىۋېتىشنىڭ ھېچبىر قىممىتى يوق دېيىش مۇمكىن . (ئەگەر ئىپادىلەش توغرا بولغان بولسا ) شۇ سەۋەبتىن . . . مۇشۇ قاراشقا ئەگىشىپ مەۋجۇدىيىتى يوق ئەخلاقىي پرىنسىپلارنىڭ يىغىندىسى ئەخلاق ئىلمىنىڭ تېمىسى بولۇپ قېلىشى مۇمكىن ئەمەس . »

بىز بۇ بۆلۈمنىڭ كېلەركى بابىدا جىنسىي تۇرمۇشتىكى بۇزۇقچىلىق ھەققىدە سۆزلەيمىز . لېكىن ، بۇ يەردە تارىخىي يۆنىلىشنىڭ ئۇقۇملىرىنى كۆرسىتىپ ئۆتىمىز .

كىشىلەر مۇشۇنداق ھالاكەتلىك پرىنسىپلارنىڭ تەسىرىگە ئۇچراپ ، جىنسىيەت پاتقاقلىرىغا غەرب بولدى . ئارقىدىنلا بۇنىڭ «ئەخلاق»تىن ئىبغىپ كېتىش ئىكەنلىكىنى ئۇنتۇپ «جىنسىيەت پەقەت بىئولوگىيىلىك پائالىيەت بولۇپ ، ئۇنىڭ ئەخلاق بىلەن ھېچقانداق ئالاقىسى يوق» دېيىش-

تى . ئۇلارنىڭ بۇ دېگەنلىرى بۇنىڭدىن ئىلگىرىكى «سىياسەت دېگەن سىيا-
سەت . ئۇنىڭ ئەخلاق بىلەن ئالاقىسى يوق » دېگەنلىرىگە ئوخشاپ كېتىدۇ .
ئۇلار ئېغىزلىرى بىلەن مۇشۇنداق دېگەندە گويا رېئال ھەقىقەتنى ئۆزگەرتە-
لەيدىغاندەك ياكى ئازغۇنلۇقنىڭ ھالاكىتىنى ۋە ئاقىۋىتىنى مۇشۇ رېئاللىق-
تىن يوق قىلىۋېتەلەيدىغاندەك ھېس قىلىدۇ .

شۇنداق قىلىپ سىياسەت ۋە ئىقتىساد ئەخلاقتىن ئايرىلغاندەك جىنسىد-
يەتمۇ ئەخلاقتىن ئايرىلىپ چىقتى . بۇلار ھەقىقىي بۇلاقتىن — دىنىنىڭ
بۇلىقىدىن — ئايرىلىپ قالغاندىن كېيىن ، ئەخلاقنىڭ يېڭى بىر ئاساسى
ۋەيران بولدى .

                

ئەخلاق ساھەسىدىكى ئۆزگىرىش ھەقىقەتەن ئاستا ۋە تەدرىجىي بولسا ،
ئۇنداقتا ئەۋلادلار ئېرىشكەن نەتىجىلەرنىڭ ۋەيران بولۇشىمۇ ، بىر نەچچە
ئەۋلادقا سوزۇلىدۇ . . . ئالدى بىلەن سىياسەت ۋە ئىقتىساد ، ئارقىدىنلا
جىنسىيەت ئەخلاقتىن ئايرىلىپ چىقتى . ئەمما ئەخلاقنىڭ بۇزۇلۇشقا ئۇچ-
رىمىغان مەلۇم تەرەپلىرى ساقلىنىپ قالدى . كىشىلەر جاھىلىيەت ئىچىدە
ئەخلاق ئاللاغا بولغان ئەقىدىدىن ئايرىلسىمۇ ، بەربىر يەر شارىدا جانلىق
تەسىر كۆرسەتكۈچى سۈپىتىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ دەپ ئويلىدى .
تۇرلۇك ئىدىيىۋى ئېقىملاردىن تەركىب تاپقان شەيتانلارنىڭ ئۇلارنى قاي-
مۇقتۇرۇشى نەتىجىسىدە ئۇلار شۇنداق ئويلىدىكى ، سىياسەت ، ئىقتىساد
ۋە جىنسىيەتنىڭ ھەقىقەتەن ئەخلاق بىلەن ئالاقىسى يوق . ئۇلار ئەخلاقىي
قىممەت ۋە ئەخلاقىي تۇقتىئىنەزەرنىڭ سىرتىدىكى باشقا بىر قىممەت ۋە
نۇقتىئىنەزەر بىلەن مۇناسىۋەتلىك . . . ئەخلاق ئۆزاقىچە ساقلىنىپ قال-
دۇ . ئۇ ئىزچىل تەسىر كۆرسىتىدۇ . . . ھەتتا ئۇ سىياسەت ، ئىقتىساد
ۋە جىنسىيەتتىن ئايرىلىپ قالغاندىن كېيىنمۇ ، بۇ خىل بۇزۇقچىلىقنىڭ
تەسىرىگە ئۇچرىمايدۇ . . . بۈگۈن بىز رېئالىزمچىلىق مەيدانىدا تۇرۇپ ،

بۇ خىل بۇزۇقچىلىقنى «بۇزۇقچىلىق» دەپ ئاتىماستىن ، بەلكى تەرەققىيات . . . ياكى مۇقەررەر زۆرۈرىيەت دەپ ئاتىشىمىز كېرەك ! تەرەققىيات ۋە مۇقەررەرلىك — بۇ ئىككىسى — ئالاھىدە كۈچ بولۇپ ، بۇلار بىلەن مۇنازىرە قىلغىلى ياكى بۇلارغا ئېتىراز بىلدۈرگىلى بولمايدۇ . باشقا نەرسىلەرگە ئوخشاش ئۆلچەم تۇرغۇزۇپ بەرگىلىمۇ بولمايدۇ . چۈنكى ، بۇلارنىڭ ئۆزى بىر ئۆلچەم . ھەرقانداق نەرسىنى بۇلارغا سېلىشتۇرغىلى بولمايدۇ . . . بۇلار دېگەن ئىلاھ ئەمەسمۇ ؟ ئىلاھنىڭ قىلمىشلىرىدىن قانداقمۇ سوئال سورىغىلى بولسۇن ؟ ! . . . بىز ئىككىلەنمەستىن بۇلارنىڭ ھۆكمىنى قوبۇل قىلايلى ! بەلكى خۇشاللىق بىلەن قوبۇل قىلىشىمىز كېرەك !

  

ئەخلاقىي بۇزۇقچىلىق كۈنسېرى يامراپ كەتتى . . . تاغ چوققىسىدىن دومىلاپ چۈشۈۋاتقان قورام تاشنى توسۇپ قالغىلى بولمىغاندەك ، بۇ خىل بۇزۇقچىلىقنىمۇ مەلۇم دائىرىدە چەكلەپ قويۇش ئەسلا مۇمكىن بولمىدى .

ياۋروپادا ھەقىقىي ئەخلاقنىڭ مەلۇم تەرەپلىرى راستتىنلا ساقلىنىپ قالغانىدى . . . بۇ تەرەپلەر راستچىللىق ، ئىشەنچلىك بولۇش ، دۇرۇس ئادەم بولۇش ، خىزمەتنى تىرىشىپ ئىشلەش ، ساداقەتمەن بولۇش ، تەرتىپكە سېلىش ئىقتىدارى . . . ئىشلەپچىقىرىش تەرتىپىگە رىئايە قىلىش . . . گۈزەل تۇرمۇش بەرپا قىلىش يولىدا كۈرەش قىلىش . . . قاتارلىق ئەجەبلىنەرلىك ئىنسانىي ئەخلاقىي ـ پەزىلەتلەرنى ئۆز ئىچىگە ئالاتتى .

بۇلارنىڭ ھەممىسى ياۋروپا تۇنجى بۇلاق — دىنىي بۇلاقتىن ئېلىپ كەلگەن ئومۇمىي ئەخلاقنىڭ بىر قىسمى بولۇپ ، (مەيلى خرىستىئان بۇلىقى بولسۇن ياكى ئىسلام بۇلىقى بولسۇن ۋە ياكى قەدىمكى رىم روھى قوشۇلۇپ كەلگەن بولسۇن ) ماددىي دۇنيا ۋە ماددىي ئىشلەپچىقىرىشتىكى جانلىنىشقا ھەمدە تەرتىپكە سېلىش ۋە «سۈپەتنى ياخشىلاش» يۈزلىنىشىگە بەلگىلىك تەسىر كۆرسىتىدۇ .

لېكىن، ئاشۇ رىم روھى بۇ زاپاس ئەخلاقنى بۇزۇپ تاشلىدى.

گرېكلار ئەخلاقنى بۇزۇپ نەزەرىيە بىلەن ئەمەلىيەت ئوتتۇرىسىنى ئايرىۋەتتى: ئەخلاقنىڭ رېئاللىقنىڭ بىر قىسمى بولۇشنى ئەمەلدىن قالدۇرۇپ — خىيالىي دۇنيادا — ئەخلاقىي ئۇقۇملار بىلەن ھۇزۇرلىنىشقا رۇخسەت قىلغاندەك (سىياسەت دۇنياسىدىكى مېكىياۋېلىزىم شۇنىڭدىن كېلىپ چىققان) رىم روھىمۇ ئەخلاقنىڭ ساقلىنىپ قالغان تەرەپلىرىنى مۇنداق ئىككى جەھەتتىن بۇزۇپ تاشلىدى.

رىم روھى بىر تەرەپتىن مەنپەئەتپەرەسلىككە، يەنە بىر تەرەپتىن شەخسىيەتچىلىككە ئىگە ئىدى. ھازىرقى زامان جاھىلىيىتىدە ساقلانغان بىر قىسىم ئەخلاقلارنىڭ بۇزۇلۇشى دەل ئاشۇ قەدىمكى زامان جاھىلىيىتىدىكى ئىككى خىل بۇزۇلۇشتىن پەيدا بولۇپ، مەنپەئەتپەرەسلىك ۋە شەخسىيەتچىلىكنى شەكىللەندۇردى.

ئېنىقكى، راستچىللىق، ساداقەت، ئىشەنچ ۋە پاكلىق قاتارلىقلار پەزىلەت. بىراق، بۇلارنىڭ ھەممىسى ئوخشاش بىردەك كۆرۈنۈش ھاسىل قىلماستىن، بەلكى ئوخشىمىغان دەرىجىدە مەۋجۇت بولۇشى مۇمكىن.

ئەخلاق — «ئىنسانىي» دەرىجىدە مەۋجۇت بولۇشى مۇمكىن... بۇ چاغدا ئۇ ھەقىقىي ئەخلاقنى ۋە ئەخلاقنىڭ دىنىي بۇلاقتىن كەلگەن ئەسلىي ماھىيەتلىك كۆرۈنۈشىنى شەكىللەندۈرىدۇ... ئەخلاق — «مىللەتچىلىك» دەرىجىدە مەۋجۇت بولۇشى مۇمكىن... بۇ چاغدا ئۇنى ئىنسانىي تۇرمۇشنى ئۆز ئىچىگە ئالغان «مىللەتچىلىك» دائىرىسىنىڭ سىرتىغا تەدبىقلىغىلى بولمايدۇ. ئەگەر ئۇ مۇشۇ تار مىللەتچىلىك دائىرىسىدىن ھالقىپ كەتسە — ئومۇمىي «ئىنسانىي» دائىرىدىن ھەرقانچە كېڭەيگەن ھالەتتىمۇ — ئۇنىڭ نازارەتچىلىك ۋە تورتكىلىك رولى يوقىلىدۇ. ئۇ ئوغرىلىق، بۇلاڭچىلىق، ئالدامچىلىق، ساختىپەزلىك ۋە ئويدۇرمىچىلىق قىلىدىغان شەخسىيەتچىگە ئايلىنىپ قالىدۇ... بۇ خىل جىنايەتچىلەرنى سادىر قىلىش ئۇنىڭ ئۈچۈن ھېچ گەپ ئەمەس. ئۇنى خاتالىق ياكى جىنايەت دەپ قارىمايدۇ. چۈنكى ئۇ دەسلەپتىلا «ئىنسانىي» مەركىزىي نۇقتىغا ئاساسلانمىغان. شۇنىڭدىن كېيىن — ئەخلاق — مىللەتچىلىك

دەرىجىسىدە مەۋجۇت بولۇشى مۇمكىن . بۇ چاغدا كىشىلەر ئەخلاق ھەرقان-داق ئەھۋالدا رىئايە قىلىشقا تېگىشلىك مۇتلەق قىممەت دەپ قارىماستىن ، بەلكى ئەخلاق رىئايە قىلغۇچىلارنى مەنپەئەتكە ئېرىشتۈرىدىغان قىممەت دەپ قارايدۇ . . . بۇ مەنپەئەتنىڭ ئاز ياكى كۆپلۈكى كىشىلەرنىڭ بۇ ئەخلاقنى قوبۇل قىلىش ياكى رەت قىلىشنىڭ ئاساسى بولۇپ قالىدۇ . دېمەك ، بۇنداق ئەھۋالدا «ئەخلاق »نىڭ ساقلىنىپ قالغان «يۇقۇندا »لىرىنىڭ رولى ئەنە شۇنداق ئەرزىمەس بولىدۇ .

ياۋروپا ، تاجاۋۇزچى رىم جاھىلىيىتىنىڭ تەسىرىگە ئۇچراپ ، مۇشۇ ئىككى خىل ئازغۇنلۇققا تەدرىجىي كىرىپ كەتتى .



مۇسۇلمانلار ئەھلىسەلىب ئۇرۇشىدا — بولۇپمۇ مۇسۇلمانلارنىڭ ھەر-بىي قوماندانى سالاھىددىننىڭ دەۋرىدە — خرىستىيانلار بىلەن ئۆزئارا مۇئامىلە قىلغان چاغدا ۋەدىسىگە ۋاپا قىلالىتتى . ھەتتا زۆرۈرىيەت تۇغۇلغان ۋەدىسىدە تۇرۇش «مەنپەئەت »نى ئازايتىۋېتىدىغان ئەھۋالدىمۇ ، ئۇلار ھەر-گىز ۋەدىسىگە بۇزغۇنچىلىق قىلمايتتى . ئاشۇ چاغدا ئۇلار «ئەخلاق »نىڭ ھەقىقىي تىرىك ئۈلگىلىرىگە ئايلانغانىدى . چۈنكى ، بۇ ئەخلاق ئۆزىنىڭ ئەسلىي ماھىيىتىدە ئاللانىڭ پرىنسىپىدىن كەلگەن .

«ئەگەر سەن ئەھدە تۈزگەن قەۋمدىن خىيانەت ئالامەتلىرىنى سەز-سەڭ ، ئەھدىنى ئۇلارغا ئوچۇق - يورۇقلۇق بىلەن تاشلاپ بەرگىن . (يەنى سەن بىلەن كېلىشىم تۈزگەن قەۋمدىن خىيانەت شەپىسى كۆرۈلسە ، ئۇلارغا تۇيۇقسىز ھۇجۇم قىلماستىن كېلىشىمنىڭ ئەمەلدىن قالدۇرۇلغانلىقىنى ئالدى بىلەن ئۇلارغا ئۇقتۇرۇپ قويغىن ) ئاللا ھەقىقەتەن خائىنلارنى دوست تۇتمايدۇ . » (8: 57)

دۈشمەننىڭ خىيانەت قىلىشىدىن ئەنسىرىگە ئەھۋالدىمۇ ، ئالدامچىلىق قىلىپ ۋەدىسىنى بۇزۇشقا بولمايدۇ . . . دۈشمەن تەرەپنىڭ ۋەدىسىنى بۇز-

غانلىقى سەۋەبىدىن كېلىشىمنىڭ بىكار قىلىنغانلىقىنى ئۇلارغا ئوچۇق ئۇقتۇرۇش كېرەك! . . . بۇ يەردىكى مۇناسىۋەت ئۇرۇش مۇناسىۋىتى، شۇڭا تۇيۇقسىز ھۇجۇم قىلماسلىق كېرەك! گەرچە ئۇ دۈشمەن، مۆئمىنلەرنىڭ ئەڭ چوڭ بايلىقى بولغان ئەقىدىنىڭ دۈشمىنى بولسىمۇ!! . . .

خرىستىيانلار مۇسۇلمانلار بىلەن تۈزگەن كېلىشىمگە بۇزغۇنچىلىق قىلدى. مۇسۇلمانلارنىڭ بىخۇدلۇقىدىن پايدىلىنىپ ئۇلارغا جازا يۈرۈش قىلدى ھەمدە مەڭلىغان ئەر - ئايال ۋە بالىلارنى ۋەھشىيلەرچە ئۆلتۈردى. بۇنداق قانخورلۇققا پەقەت ياۋروپا «روھى» لا بەرداشلىق بېرەلەيدۇ. . . قورالسىز ۋە تەييارلىقسىز ھالەتتىكى مۇسۇلمانلارنى مەسچىتكە — مۇقەددەس ھەرەم بەيتۇللاغا كىرىۋېلىشقا مەجبۇرلاپ ئۇلارنى بەيتۇللانىڭ ئىچىدىلا ئۆلتۈرۈپ تاشلىدى. جەڭ ئاتلىرى تىزىغىچە قانغا پاتتى. . . بىراق، مۇسۇلمانلار قايتىدىن غەلىبە قىلىپ ئاشۇ خرىستىيانلارنى بويسۇندۇرغاندىن كېيىنمۇ ئۇلارغا ئىلگىرىكىدەكلا ئىنسانىي دەرىجىدە مۇئامىلە قىلدى. ئۇلار «ئىنسانىي» نۇقتىنى چىقىش قىلغان «ھەقىقىي» ئەخلاقنىڭ مۇنەۋۋەر ئۈلگىلىرىنى ياراتتى. چۈنكى، بۇ ئەخلاق ئاللانىڭ پرىنسىپىدىن ئىلھام ئالغان ۋە ئاللانىڭ كۆرسەتمىسى بويىچە ئۆز رولىنى جارى قىلدۇرۇۋاتقاندى.

لېكىن، ئاللاغا ئىبادەت قىلىشتىن ئېغىپ كەتكەن بۇ ياۋروپا جاھىلىيىتى ئۆزىنىڭ پۈتكۈل تارىخىدا بۇنداق يۈكسەك سەۋىيىگە يېتەلمىدى. . . چۈنكى، ئۇلار ئەخلاقنى ئۆزىنىڭ ئەسلىي مەنبەسىدىن ئالماستىن، بەلكى گرېك ۋە رىم جاھىلىيىتىدىن كەلگەن ئازغۇن جاھىلىيەت چۈشەنچىلىرىنى ئۇنىڭغا ئارىلاشتۇرۇپ، ئۇنى بېيىتىدۇ.

مەشھۇر رىم قانۇنىدا ئەكس ئەتكەن قەدىمكى رىم روھى «ئادالەت» نى پەقەت رىملىقلارغا بېرىپ، باشقىلارنى ئۇنىڭدىن مەھرۇم قالدۇراتتى. دەل ئاشۇ بۈگۈنكى دەۋر جاھىلىيىتىدىكى ياۋروپا «ئەخلاق»نى بېسىپ كەتكەن شەخسىيەتچىلىك روھى ئىدى. ئەخلاق يالغۇز «مىللەتچىلىك» دائىرىسىدىلا بەلگىلىك تەسىرچانلىققا ئىگە بولۇپ، ئەگەر ئۇنىڭ سىرتىغا چىقىپ كەتسە ئۆزىنىڭ كۆزىتىش رولى ۋە ئۇقۇملىرىنى يوقىتىپ قويىدۇ.

. . بىراق ، شۇنداقتىمۇ بىرلا ئەھۋال بۇنىڭدىن مۇستەسنادۇر . . . ئۇ بولسىمۇ ، مەنپەئەت ! پەقەت مەنپەئەت ئالدىدىلا ئەخلاق مىللەتچىلىك دائىد-رىسىدىن چىقىپ كەتسىمۇ ، يەنىلا ئۆز رولىنى جارى قىلدۇرىدۇ .

سىياسەتتىكى ئىشلار تولىمۇ ئېنىق ! . . . كېلىشىملەر تۈزۈلۈپ تۇ-رىدۇ . . . ئالداش مىنۇتلىرىدا ئۇ بۇزۇۋېتىلىدۇ ـ دە ، قەغەزدىكى قۇرۇق سىياھقا ئايلىنىدۇ . «مىللەتچىلىك مەنپەئىتى» كېلىشىملەرنى بۇزۇۋشتىكى ئۆرنەكتۇر . كىشىلەر گرېك جاھىلىيىتىنىڭ پەلسەپۋىلىك ئازدۇرۇشلىرى ئاستىدا بۇ ئىشلارغا پەرۋاسىزلىق بىلەن تولىمۇ ئاددىي قارايدۇ . . . چۈنكى ، گۈزەل نەزەرىيىلەر ئايرىم نەرسە ، ئەمەلىيەت بولسا تېخىمۇ شۇنداق .

لېكىن ، يالغۇز سىياسەتلا مۇشۇ ئەخلاقنىڭ بىردىنبىر ساھەسى ئە-مەس . (يەنى ئەخلاق يالغۇز سىياسەتكىلا تەدبىقلىنىدۇ دېگەنلىك ئەمەس . )

مۇسۇلمانلار ئۆزلىرى پەتھى قىلغان شەھەرلەردە ، ئۆزگە قارشى «ئە-قىدە» دىكىلەرنى قوغدايتتى . ئۇلارنى مۇسۇلمانلار دۆلىتىنىڭ ھىمايىسى ۋە مۇھاپىزىتى ئاستىغا تاپشۇراتتى . كىشىلەرنىڭ ئۆز دىنىنى تاشلاپ ئىسلامغا كىرىشى ئۈچۈن ئۇلارنى «ئالداش» نى خالىمايتتى . . . چۈنكى ئۇلار بۇ ئەخلاقنى ئاللانىڭ ئىلاھىي پرىنسىپىدىن ئۆگەنگەنىدى .

جەنۇبىي ئافرىقىدا ئەنگلىيىنىڭ بىر تۈز شىركىتى بولۇپ ، ئۇلارنىڭ دېڭىز دىكى كېمىلىرىدە ئافرىقىلىق مۇسۇلمانلار ئىشلەيتتى . . . خرىستىد-ئان شىركىتى مۇسۇلمانلارغا چىدىيالمايتتى . شۇڭا ، ھەرقانداق ئۇسۇل بىلەن ئۇلارغا بۇزغۇنچىلىق قىلىش كېرەك دەپ قارىدى ھەمدە ئۇلارنىڭ ئىش ھەققىنىڭ بىر قىسمىغا هاراق بوتۇلكىسى تارقىتىپ بېرىشكە باشلى-دى . مانا بۇ ئىش — ھەقىقىي دۇنياسىدا كىشىلەرگە تارقىتىپ بېرىلگەن ئەڭ غەلىتە «ئىش ھەققى» بولسا كېرەك ! ۋاھالەنكى ، مۇسۇلمانلار ئۈچۈن هاراقنى ئىچىش ۋە سېتىش ئوخشاشلا چەكلەنگەن ! شۇڭا ئۇلار بۇ بوتۇلكى-لارنى سۇندۇرۇپ تاشلاپ ، ئىش ھەققىنىڭ خېلى زور بىر قىسمىنى يوق قىلىۋەتتى ھەمدە تاپقىنىغا قانائەت قىلىپ ياشىدى ! قانۇن ساھەسىدىكى

پاراسەتلىك مۇسۇلمانلارنىڭ بىرى بۇ ئىشنى بايقاپ ئۇلارغا پەر شارنىڭ ھېچقانداق يېرىدە تاپقىلى بولمايدىغان بۇنداق غەلىتە ئىش ھەققىنى قوبۇل قىلماسلىق ۋە بۇ مەسىلىنى شىركەتكە ئوچۇق ئېيتىش تەكلىپىنى بەردى. . . نەتىجىدە شىركەت ئۇلارنى پۈتۈنلەي ئىشتىن بوشاتتى. . . مانا بۇ ئاتالمىش «ئەخلاق»!

فرانسىيىلىكلەر تولىمۇ «ئەدەپلىك» ۋە «خۇش چىراي» مىللەت. بىراق، بۇلارنىڭ ھەممىسى مەنپەئەت ئۈچۈن! . . . پارىژ خەلقى سىزنى ئەدەپ، ھۆرمەت ۋە قىزغىنلىق بىلەن كۈتۈۋالغان ھەمدە سىزگە ئۆزىنىڭ بارلىق «مېھىر - مۇھەببىتى»نى بېرىۋەتكەن چاغدا، بۇمۇ سىزنىڭ فرانسىيىدە كۆپرەك پۇل خەجلىشىڭىز ئۈچۈن! . . . ئەگەر ئۇنداق بولمىسا. . .

باشقىلارنىڭ ئېيتىپ بېرىشىچە، شۇ جايدا تۇرۇۋاتقان بىر مىسىرلىق يىگىت بولۇپ، ئۇ ھاراق ئىچمەيدىكەن، كەيپ - ساپا قىلمايدىكەن. . . ھەتتا، ئۇ مېھمانخانا ئۆتكۈزۈۋاتقان كۆڭۈل ئېچىش سورۇنلىرىغىمۇ قاتناشماپتۇ. شۇنىڭ بىلەن مېھمانخانىدىكىلەرنىڭ ئاچچىقى كېلىپ بۇ ياشقا بېسىم ئىشلىتىپ ئۇنى ياتاقتىن چىقىرىۋەتمەكچى بوپتۇ - دە، ياتاق باھاسىنى يۇقىرى كۆتۈرۈۋپتۇ!

خەلقئارالىق تىجارەت ئورگانلىرى مىللەتچىلىك دائىرىسىنىڭ سىرتىدا كەمدىن - كەم ئۇچرايدىغان تەڭداشسىز ئىشەنچ بىلەن مۇئامىلە قىلىدۇ. بىراق، بۇ «ئەخلاق» ئەمەس. بەلكى «مەنپەئەت»! ساختىلىق بازاسىنى كاساتلاشتۇرۇپ، پايدىنى يوق قىلىۋېتىدۇ. پايدىغا بولغان چەكسىز ئامراقلىق مۇئامىلىدىكى تەڭداشسىز ئىشەنچنى مەيدانغا كەلتۈرىدۇ!

ئەخلاقنىڭ مەنپەئەتنى چىقىش قىلغان ئىزاھاتىغا ئاساسلانغاندا، ئەخلاق يالغۇز سىرتقى مۇئامىلە بىلەنلا چەكلەنمەستىن، بەلكى ئاستا - ئاستا مىللەتچىلىكنىڭ ئىچكى قاتلىمىدىكى ئەخلاقىي «پىشاڭ»غا ئايلىنىپ قالدى. ئەمدىلىكتە ئەخلاق ئىنسانىي دائىرىدىن چىقىپ مىللەتچىلىك دائىرىسىدىلا قامىلىپ قالمايدىغان بولدى. بەلكى ئۇ مۇشۇ تار دائىرىنىڭ ئىچكى قىسمىدىكى راستچىل، كۆزىتىش رولىنى يوقاتتى. ئەخلاق كىشىلەر ئارى-

سىدا قولدىن ـ قولغا ئۆتۈپ تۇرىدىغان مەنپەئەتكە ئايلىنىپ كەتتى .
راستچىللىق مۇئامىلىدىكى گۈزەللىك ! ئۇ مىللەتچىلىكنىڭ تەرتىپ دائىرىسىدە تولىمۇ پايدىلىق ! سىز راست سۆزلەيسىز ۋە باشقىلانىڭمۇ ئۆزىڭىزگە ئوخشاشلا راست سۆزلەشنى ئۈمىد قىلىسىز . . . بۇنداق بولۇشى راستچىللىقنىڭ ئۇزلۇكسىز پەزىلەت بولغانلىقىدىن ئەمەس ، بەلكى سىز ۋە باشقىلار راستچىللىق ئارقىلىق ھەممە نەرسىگە ئېرىشەلەيسىلەر .
. . كۆپلىگەن تىرىشچانلىق ، پۇل ـ مال ، كۆپلىگەن ۋاقىتقا ئېرىشىسىلەر .
ئېھتىمال كۆپ پايدىغا ئېرىشكىلى بولىدىغان بىرەر كەسىپكە ئىگە بولۇشۇڭلارمۇ مۇمكىن ! ئەمما راستچىللىق كەسىپتىن ئايرىلسا . . . ياكى بىرەر ماددىۋى زىيان كەلتۈرىدىغان بولسا . . . ئۇنداقتا راستچىللىقنىڭ قىممىتى ۋە ئۇنىڭ رولى قانچىلىك ؟
ئامېرىكىدا ياشىغان مىسىرلىقلارنىڭ بىرى ماڭا مۇنۇلارنى سۆزلەپ بەرگەن ئىدى . ئۇ ئاشۇ جايدىكى مەكتەپلەرنىڭ بىرىدە ئىشلەيدىغان خۇسۇسىي ئوقۇتقۇچىنىڭ قولىدا تىل ئۆگىنىۋاتقان ئىكەن . . . ئۇلارنىڭ ئۆز ـ ئارا مۇناسىۋىتى نورماللاشقاندىن كېيىن ، ئوقۇتقۇچى ئۇنىڭ دىندار مۇسۇلمان ئىكەنلىكىنى بىلىپ ئۇنىڭغا مۇنداق دەپتۇ :
ـ مەن ئىسلام توغۇرلۇق بەزى نەرسىلەرنى بىلىمەن . بىراق بۇ نەرسىلەر كىشىلەرنى ئىسلامدىن يىراقلاشتۇرىدۇ . مېنىڭ بىلىشىمچە سىدىلەرنىڭ پەيغەمبىرىڭلار مۇھەممەد بىر قېتىم ھاراق ئىچىپ مەس بولۇپ قاپتۇ ۋە قەدەملىرىگە ئىگە بولالماي يەرگە يىقىلىپ چۈشۈپتۇ . شۇنىڭ بىلەن ئۇنى چوشقا چىشلىۋاپتۇ . . . شۇ سەۋەپتىن ھاراق ئىچىش ۋە چوشقا گۆشى يېيىشى ھارام قىپتۇ !
ئوقۇغۇچى مۇنداق دەپتۇ : بۇ بىر خۇراپىي گەپلەر ، بۇنىڭ تارىختىن ھېچقانداق ئاساسى يوق . پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەزەلدىن ھاراق ئىچمىگەن . ئوقۇتقۇچى : بۇ ھەقىقەتلەرنى ماڭا بىلدۈرۈپ قويغىنىڭىز ئۈچۈن سىزگە رەھمەت ئېيتىمەن . بىلەمسىز كىم ، مەن بۇ نەرسىلەرنى مەكتەپلەرنىڭ بىرىدىكى ئوقۇغۇچىلاردىن ئۆگەندىم .

ئوقۇغۇچى : سىز هازىر بۇلارنىڭ ھەقىقەت ئەمەسلىكىنى بىلدىڭىز . . . ئەمدى بۇلارنى بالىلارغا ئۆگىتىپ يۈرمەيدىغانسىز ؟

ئوقۇتقۇچى : (خۇشاللانغان ھالدا) ئۇھ ! بۇ باشقا مەسىلە ! مەن بۇ مەسىلىلەرنى تەتقىقاتىمدا پايدىلىنىمەن ! ! !

× × ×

ھازىرقى زامان جاھىلىيىتىدىكى ئەخلاق ئۆزىنىڭ ھەقىقىي پاك بولىدىغان ئايرىلغاندىن كېيىن ، گرېك ۋە رىم جاھىلىيىتىنىڭ تەسىرى بىلەن ئۆزىنىڭ «ھەقىقىي» ئەخلاقىي نازارەتچىلىك رولىنى يوقىتىپ قويغانلىقى ئۈچۈن ، ئۇ ھەرخىل ھۇجۇملار ئالدىدا مۇستەھكەم تۇرالمىدى .

ئىنسانلار «ئەخلاق»نىڭ سىياسەت ، ئىقتىساد ۋە جىنسىي بۇزۇقچىلىقنىڭ تەسىرىگە ئۇچرىمايدىغان مۇستەھكەم ۋە ئۆتكۈرلۈكىنى كۆرۈپ ، غەربتىكى ئەخلاق مەسىلىسىدە ھەقىقەتەن ئازغىشىپ كەتتى . بۇ ئەخلاقنىڭ شەخسىيەتچىلىك ۋە مەنپەئەتپەرەسلىك ئۇقۇملىرىنى بىردىنلا ئەستىن چىقىرىپ قويدى . ئۇلار ئويلىدىكى ، ئەخلاق ئۆزىنىڭ دىنىي بولىقىدىن ئايرىلىپ قالسىمۇ ، يەنىلا يەر شارىدىكى جانلىق تەسىر كۆرسەتكۈچى سۈپىتىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ . . .

سىياسەت ، ئىقتىساد ۋە جىنسىيەت ئىشلىرى ھەرقانچە بۇزۇلسىمۇ ، (تەرەققىي قىلسىمۇ ياكى مۇقەررەرلىككە بويسۇنسىمۇ ) ياكى ماددىي مەنپەئەت ۋە شەخسىيەتچىلىك روھى كىشىلەرنى بېسىۋالسىمۇ ، ئىشلارنىڭ ئەخلاقتىن ئايرىلىشى ھەرگىزمۇ ئۇنىڭ يىلتىزدىن ئايرىلغانلىقى ھېسابلانمايدۇ . . . ئۇ مەڭگۈ ساقلىنىپ قالىدۇ !

يۇقىرىدا ئېيتىپ ئۆتكىنىمىزدەك ئەخلاقى بۇزۇلۇشنىڭ ئاستا بولۇشى كىشىلەرگە نىسبەتەن يوشۇرۇن سىناقتۇر . چۈنكى ، ئادەملەر ئەخلاقى بۇزۇلۇش ھادىسىسىنىڭ بىر پۈتۈن پەيدا بولمايدىغانلىقىنى ئېنىق بىلىۋالالمايدۇ .

لېكىن ، 20 ـ ئەسىرنىڭ كېيىنكى يېرىمىدا يۈز بەرگەن ھادىسىلەر بۇ خەتەرلىك ئەھۋالنىڭ ئۇقۇمىنى ئايدىڭلاشتۇرۇۋەتتى .

بىز گەپنى فرانسىيەدىن باشلايلى ! . . .

، ئەخلاقىي بۇزۇقچىلىق جىنسىيەت مەيدانلىرىغا گويا سۆڭەك قېتىغا كىرىۋالغان قۇرتقا ئوخشاش ئېقىپ كىرىشكە باشلىدى .

ئۇرۇش پارتلىدى . ۋاھالەنكى ، فرانسىيە جىنسىيەت پاتقىقىغا ساراڭلا-رچە غەرق بولغان چوڭ بىر پاھىشىخانىغا ئايلىنىپ قالغانىدى .

تالاي ھادىسىلەر يۈز بەردى ! فرانسىيە بىر نەچچە كۈندىلا ئېچىنىشلىق مەغلۇب بولدى . ئۇ ھەرگىزمۇ فرانسىيىنىڭ قورال ـ ياراغ جەھەتتىكى ئاجىزلىقى ئەمەس ئىدى . ئەمەلىيەتتە فرانسىيە ياۋروپاغا نىسبەتەن ئەڭ زامانىۋى پارتلىتىش قوراللىرىغا ئىگە ئىدى . ماجىنو ئاشۇ ۋاقىتتىكى ئەڭ ئىقتىدارلىق ھەربىي ئىستراتېگىيىچى ئىدى . بىراق ، فرانسىيە دۈشمەنگە ئوت ئاچالايدىغان «روھ»قا ۋە ئۆزىنى قوغدىيالايدىغان «ھۆرمەت»كە ئىگە ئەمەس ئىدى .

گېرمانىيىنىڭ قول بومبىلىرى پارىژنىڭ ئۇسۇلخانا ۋە پاھىشىخانىلىرىنى ۋەيران قىلىۋېتىشىدىن ئەنسىرەپ ئىككى ھەپتە ئىچىدىلا تەسلىم بولدى . . .

كىشىلەر بۇ دېگەن شارائىت ! ئەخلاقنىڭ ئۇنىڭ بىلەن ھېچقانداق ئالاقىسى يوق ! دېيىشتى .

ئامېرىكىغا كېلەيلى !

كىندى 1962 ـ يىلىدىكى مەشھۇر دوكلاتىدا ئامېرىكىنىڭ كەلگۈسى خەتەر ئىچىدە دېگەنىدى . چۈنكى ، ئامېرىكا ياشلىرى ئىستىل جەھەتتە بۇزۇق ، چۈشكۈن ، ئىرادىسىز ياشلار ئىدى . بەلگىلەنگەن مەسئۇلىيەتنى ئۈستىگە ئالالمايتتى . ئۇرۇشقا تىزىملانغان ھەر يەتتە ياشنىڭ ئالتىسى ئەسكەرلىككە يارىمايتتى . چۈنكى ، ئۇلارنى چاڭگىلىغا ئېلىۋالغان شەھۋانىيەت ئۇلارنىڭ تېببىي ۋە «روھى» لاياقىتىنى بۇزۇپ تاشلىغانىدى .

ئەڭ قورقۇنچلۇق ۋە ئەڭ خەتەرلىك ئىشلار يۈز بەردى ! ئامېرىكىنىڭ تاشقى ئىشلار مىنىستىرى 33 خىزمەتچىنى ۋەزىپىسىدىن ئېلىپ تاشلاشقا

مەجبۇر بولدى . چۈنكى ، ئۇلار جىنسىي ئاجىزلىق كېسىلىگە گىرىپتار بولغان بولۇپ ، بۇ خىل ئەھۋالدا ، ئۇلار دۆلەت مەخپىيەتلىكىنى ھەرگىز ساقلىيالمايتتى .

ئەنگلىيىگە كېلەيلى !

پروفيۇمو مەسىلىسى . . . ھەربىي ئىشلار مىنىستىرى پاھىشە ئايال-لارنىڭ بىرى بىلەن بۇزۇقچىلىق قىلىش ئۈچۈن دۆلەتنىڭ ھەربىي مەخپى-يەتلىكىنى زىيانغا ئۇچراتتى .

روسىيىگە كېلەيلى !

1962 - يىلى خورشۇپ — كېنىدىغا ئوخشاشلا — روسىيىنىڭ كەلگۈ-سى خەتەر ئىچىدە دېگەنىدى . چۈنكى ، روسىيە ياشلىرى شەھۋانىيەتكە غەرق بولغان چۈشكۈن ۋە شاللاق ياشلار بولغىنى ئۈچۈن ئۇلارنىڭ كەلگۈسىدىن ھەقىقەتەن خاتىرجەم بولغىلى بولمايتتى .

ياۋروپانىڭ شىمالدىكى دۆلەتلەرگە — دۇنيادىكى ئەڭ تەرەققىي تاپقان دۆلەتلەرگە كېلەيلى ! . . ھازىرقى زامان جاھىلىيىتىدىكى ئەڭ زامانىۋى دۆلەتلەرگە كېلەيلى !

نەشە ۋە خرويىن چېكىۋاتقان ، ساراڭ بولۇش ئۈچۈن ئۆزىنىڭ ھاياتىي كۈچىنى سەرپ قىلىۋاتقان ئازغۇن ياشلار . . . بۇلاڭچىلىق ، قاتىللىق ۋە باسقۇنچىلىق قىلمىشلىرى بىلەن شۇغۇللىنىۋاتقان قارا گۇرۇھلار . . . دۆلەتنىڭ تىنچلىقى ۋە ئىجتىمائىي پەن ئالىملىرىنىڭ خاتىرجەملىكى ئۈ-چۈن تەھدىت پەيدا قىلماقتا ! . . .

مانا بۇلارنىڭ ھەممىسى بىرلا ساھە — جىنسىيەت ساھەسىدە يۈز بېرىۋاتىدۇ .

لېكىن ، ئىشلار بۇنىڭلىق بىلەن ئاخىرلىشىپ قالمايدۇ . . . چۈنكى ، ئېگىزدىن دومىلاپ چۈشۈۋاتقان چاقنىڭ يېرىم يولدا توختاپ قېلىشى مۇم-كىن ئەمەس .

ئامېرىكىدا ئادۋوكات ، دوختۇر ، يازغۇچى ۋە قانۇن ساھەسىدىكىلەر-دىن تەركىب تاپقان بىر بۆلۈك زىيالىي «كاتتىباشلار» بار . ئۇلارنىڭ ۋەزىپىسى نېمە؟ ئۇلارنىڭ ئەڭ مۇھىم ۋەزىپىسى زىنانىنى قانۇنلاشتۇرۇش

ئۇچۇن ھەرىكەت قىلىشتىن ئىبارەت .

كاتولىك دىنىغا ئېتىقاد قىلىدىغان رايونلاردا ئەر - خوتۇن ئىككىسىنىڭ بىرى زىناخورلۇق قىلمىغان ئەھۋالدا ئۇلارنىڭ ئاجرىشىشىغا يول قويۇلمايدۇ . ئەنە شۇ چاغدا ( ئىككىسىنىڭ بىرى زىنا قىلغان چاغدا ) يەنە بىرىنىڭ ئاجرىشىشىنى تەلەپ قىلىش ھوقۇقى بولىدۇ .

مۇشۇ سەۋەبتىن ئاجرىشىشنى تەلەپ قىلىشقا مەجبۇر بولغان تەرەپ — مەيلى ئەر ياكى ئايال بولسۇن ، قارشى تەرەپنى زىنا جىنايىتىگە چۇشۇرۇش ۋە ئۇنى قانۇننىڭ جازاسىغا تاپشۇرۇپ بېرىش ئۇچۇن ئاشۇ بىر توپ ئادەملەرگە پارا بېرىشكە مەجبۇر بولىدۇ . بۇ بىر توپ ئادەملەر مەلۇم ھەقكە ئىگە بولۇش ئۇچۇن ، ئاجرىشىش ئىشلىرىنى ئوڭۇشلۇق بىر تەرەپ قىلىدۇ .

دەل شۇنىڭدەك ئامېرىكىدا بىر توپ ئادەملەر بولۇپ ، ئۇلار ياۋروپالىقلارنىڭ تالىۋېلىشى ئۇچۇن قىزلارنى قۇل قىلىپ ساتىدۇ . بەلكى ، ئۇلارنى مۇشۇ ئىپلاسلارچە ھۇزۇرلىنىش يولىدا كۆپلەپ پۇل خەجلەۋاتقان ياۋروپالىقلار ئۇچۇن شەھۋانىيەت قۇربانلىرىغا ئايلاندۇرۇپ بېرىدۇ . ئۇنىڭدىن باشقا بىر توپ ئادەملەر دېموكراتىك سايلامدا ئۇستۇنلۇك قازىنىش ئۇچۇن قارشى چىققۇچىلارغا تەھدىت سالىدۇ . نۆۋىتى كەلگەندە مەلۇم ئىش ھەققى ئۇچۇن ئادەم ئۆلتۇرىدۇ .

× × ×

ئىشلار بۇنىڭ بىلەنلا ئاخىرلىشىپ قالمىدى . . .

ياۋروپادا مەيدانغا كەلگەن ئەۋلادلار چۇشكۇنلۇك ۋە بۇزۇلۇشنىڭ ئەڭ ئېغىر جاپاسىنى چەكمەكتە . . .

يانچۇقچىلىق ، ئوغرىلىق ، بۇلاڭچىلىق ۋە قاقتى ـ سوقتى قىلىدىغان ئەۋلادلار . . . پويىزغا ھۇجۇم قىلىدىغان ۋە ئۇنىڭ دېرىزىلىرىگە تاش ئاتىدىغان ئۆسمۇر باللار . . .

پويىزنى رىلىستىن چىقىرىۋېتىش ئۈچۈن، رىلىس ئۈستىگە تاش تى-زىپ قويىدىغان باللار...

نەشە، خروئىن ۋە باشقا زەھەرلىك چېكىملىكلەرنى چېكىدىغان ياش-لار...

يول كىراسى تاپشۇرۇشنى رەت قىلىدىغان ياشلار...

ئىنسان تەسەۋۋۇر قىلىش مۇمكىن بولغان پۈتكۈل «رەزىللىكلەر» ئەنە ئاشۇ جايلاردا هامان يۈز بېرىپ تۇرىدۇ.



توغرا، بۇ بۇزۇقچىلىقلار تېخى ئومۇمىي بىر سۈرەتكە ئايلانمىدى. غەرب جاھىلىيىتىدە مۇشۇنداق ئېغىر بۇزۇقچىلىقلاردىن كېيىنمۇ ھېلىھەم ھەقىقىي پەزىلەتلەر، كۆپلىگەن ئارتۇقچىلىقلار ۋە نۇرغۇن ئالاھى-دىلىكلەر ساقلانماقتا!... بۇ «پەزىلەتلەر» ھازىرقى زامان جاھىلىيىتى-نىڭ-يىمىرىلگەندىن كېيىنمۇ-بىر ئەۋلاد كىشىلەر بىلەن بىرلىكتە تۇرمۇش كەچۈرۈشكە يېتىدۇ.

لېكىن، ئەڭ مۇھىمى مېڭىش يولىنى بەلگىلەش! يۈكسىلىشمۇ ياكى چۈشكۈنلىشىشمۇ؟ ياخشىمۇ ياكى ناچارمۇ؟...

ئىنسانلار دەسلەپتىلا ئاگاھلاندۇرۇش سىگنالىنى ئاڭلىمىغان بولۇۋال-دى. ئۇلار ئىچ - ئىچىدىن كۈلۈپ، بېشىنى ئىچىگە تىقىپ: «دۇنيا ھەقىقەتەن ياخشى»، «تەرەققىيات نېمىدېگەن ياخشى» دېيىشتى.

بەلكى ئۇلار — كۆرۈمسىزلىككە قارىماي — يالغاندىن ئۆزلىرىنى «ئەقىللىق» ۋە «مەدەنىيەتلىك» قىلىپ كۆرسەتتى. ئۆزلىرىنى يۈكسەك تەرەققىيات دەرىجىسىگە كۆتۈردى.

ئۇلارنىڭ بەزىلىرى مۇنداق دەيدۇ: «يېڭى ئەۋلادلار تولىمۇ بەختلىك! ئۇلار ئۆتمۈشتىكى ئەۋلادلارغا قارىغاندا كۆپ تەلەيلىك!... چۈنكى، ئۇلار ئۆزىنىڭ ئەقىل - پاراسىتى بىلەن ياشاۋاتقان جاسارەتلىك، ئىدىيىسى

ئازات ، تەرەققىيپەرۋەر ئەۋلادلار .

بىزنىڭ ئەقىل ـ پاراسىتىمىز بىلەن — «كۆككە پەرۋاز قىلىۋاتقان» ئەۋلادلىرىمىز تۇرۇپ ، ئۆزىمىزنى «ئارقىدا قالدۇق» دېسەك زادى بولمايدۇ . بىزنىڭ ئەخلاقىمىز يېڭى شارائىتتا ھاياتقا ماس كەلمەيدۇ . يېڭى ئەۋلادلار كونسېرى تەرەققىي قىلىۋاتقان شارائىتقا ماس ھالدا ئۆزىگە خاس ئەخلاق ئۆلچەملىرىنى بەرپا قىلىدۇ .

يېڭى ئەۋلادلار چوشكون ياكى ئازغۇن دېگۈچىلەر ئۇلار ئىشلارنى يېڭى ئەۋلادلارنىڭ كۆزى بىلەن كۆرۈشتىن ئاجىز كەلگەن قالاق ، ئاڭسىز كىشىلەردۇر . »

ئۇزۇن ئۆتمەيلا ئۇلارنىڭ «خوجايىنلىرىنىڭ» يېنىدىن — ياۋروپادىن ، ئامېرىكىدىن ـ ھەرخىل خەۋەرلەر كېلىشكە باشلىدى .

ئۆزىنى يالغاندىن ئەقىللىق ، مەدەنىيەتلىك ، تەرەققىيپەرۋەر قىلىپ كۆرسەتكەن قوللارنىڭ تىلى تۇتۇلدى .

چۈنكى ، ئاشۇ خەۋەرلەردە مۇنداق دېيىلگەنىدى : «ئىلمىي» قۇرۇلتايلار بۇ جايدا ياشلارنىڭ ئازغۇنلۇقى ھەققىدىكى قاراشلارنى ئوتتۇرىغا قويماقتا ! ئۇلار جىددىي ھەم كەسكىنلىك بىلەن شۇنى قارار قىلىۋاتىدۇكى ، ئىشلار ھەقىقەتەن خەتەرلىك . . . ۋەتەننىڭ ئۈمىدى بولغان بۇ ئەۋلادلار ئازغۇن ، چوشكون ئەۋلادلاردۇر . . . ئۇلارنىڭ كەلگۈسىدىن خاتىرجەم بولغىلى بولمايدۇ . . . ئۇلار «غەرب دۆلەتلىرىگە» ھالاكەتلىك تەھدىت پەيدا قىلماقتا ! . . .

«ئىنسان»نىڭ كەلگۈسىگە نىسبەتەن ئەمەلىي خەتەرلەر ئۈستىدە ئويلانماستىن بەلكى «مىللەتچىلىك» دائىرىسىدىن ۋە مۇشۇ خىل روھنىڭ ئىلھامى ئىچىدىن قارايدىغان بۇنداق ئىنسانىي تەپەككۇرنى نەزەردىن ساقىت قىلىۋەتكەندە ، ئۇ ھازىرقى زامان جاھىلىيىتىنىڭ ئەمەلىيىتىدىكى «ئەخلاقىي» بۇزۇقچىلىق بولغاندىن باشقا ، مەسىلە تولىمۇ خەتەرلىك . . . ئۇ پۈتكۈل ئىنسانىيەتنى زاۋال تاپقۇزىدىغان ئېغىر تەھدىت .

  

ئەنە ئاشۇ يەر شارىنىڭ ھەرقايسى جايلىرىغا كەڭ كۆلەملىك تارقىلى-ۋاتقان ھازىرقى زامان ياۋروپا جاھىلىيىتىدىكى «ئەخلاق»نىڭ تارىخىدۇر.

ئەخلاق ئۆزىنىڭ ئەسلىي بۇلىقىدىن... ئاللاغا بولغان ئەقىدىدىن ئايرىلغان چاغدا... ياكى بۇ ئەقىدىنىڭ بۇزۇلۇشىنىڭ تەسىرىگە ئۇچرىغان چاغدا... ئۇ مۇستەھكەم تۇرالمىدى... مەۋجۇت بولۇشقا قادىر بولالمى-دى.

ياۋروپا ئەخلاقى ئىككى ئەسىر ئىچىدىلا يىمىرىلىپ كەتتى... ئۇنى قۇرۇش ئۇچۇن بىر نەچچە ئەسىر كەتكەنىدى.

ھازىرقى زامان جاھىلىيىتىنى بوگۇنگىچە ياشاش ئىمكانىيىتىگە ئىگە قىلغان بىر بۆلۈك پەزىلەتلەرنىڭ ھېلىھەم جاھىلىيەتتە مەۋجۇت بولۇشى ئۇلار ئۇچۇن ھېچقانداق ئەھمىيەتكە ئىگە ئەمەس.

ئەخلاق ئاجىزلاپ كەتتى. ئەۋلادلاردىكى ئەڭ خەتەرلىك ھادىسە بۇزۇق-چىلىقنىڭ كۆپىيىشى ۋە چۇشكۇنلۇكنىڭ كۇنسېرى ئېشىشىدۇر. يەنى كەلگۇسى خەتەرگە قاراپ كېتىۋاتىدۇ. ئۇ ھالاكەتكە دۇچ كېلىۋاتىدۇ.

ئۇلارنىڭ ئەخلاق بىلەن مۇناسىۋىتى يوق دېيىش زادى توغرا ئەمەس!

سىياسەت، ئىقتىساد ۋە جىنسىيەتنىڭ ئەخلاق دائىرىسىدىن چىقىپ كېتىشى تېخىمۇ بەكرەك قىڭغىر كېتىشنىڭ كۇچلۇك باشلىنىشى بولدى... ئېگىزدىن دومىلاپ چۇشۇۋاتقان چاقنى يېرىم يولدا توختىتىۋالغىلى بولمايدۇ!

دومىلاپ چۇشۇش ئەمەلىيەتتە يۇز بەردى.

ئەنە ئاشۇ ئاللاغا ئىبادەت قىلىشتىن ئېغىپ كەتكەن بۇ جاھىلىيەتتىكى ھادىسىلەرنىڭ يۇز بېرىشى ئۇچۇن خەتەرلىك كۆرسەتمىدۇر.

بۇزۇلۇش «سۆڭەككە» يەتتى.

قۇرتنىڭ ھەرىكىتى ئىنتايىن ئاستا بولسىمۇ، بىراق ئۇ ھامان سۆ-ڭەكنى چىرىتىۋېتىدۇ. مانا بۇ بىر خىل ئالدىنىش! بىر نەچچە مىنۇت ئىلگىرى ساپ ـ ساق كۆرۇنگەن، ئەمما ئىچىدىن چىرىگەن سۆڭەك كۆز يۇمۇپ ـ ئاچقۇچە سۇنۇپ پارچە ـ پارچە بولۇپ كېتىدۇ.

جاھىلىيەت پەزىلەتلەر : ئادەملەر ، بىراق شۇنداق بولسىمۇ گەرچە بىلەن باي ، ئۇ يۇكسەك ئەخلاقتا ئىگە دېگەن گۇماندا چىڭ تۇرۇۋاتىدۇ !

# ئوغۇل - قىزلار ئوتتۇرىسىدىكى بۇزۇقچىلىق

بىز بۇ يەردە ئوغۇل - قىزلار ئوتتۇرىسىدىكى بۇزۇقچىلىقنى ئەخلاق تەرەپتىن سۆزلىمەيمىز ! چۈنكى، ئىلگىرىكى بۆلۈملەردە بۇ ئەخلاقىي بۇزۇقچىلىقنى ئېنىق كۆرسىتىپ ئۆتتۇق. ئەمما، بۇ يەردە ئۇنى روھىيەت ۋە جەمئىيەتتىكى يەنى ئىنسانلارنىڭ روھىي مەۋجۇدىيىتىدىكى ۋە ئىنسانلارنىڭ ئىجتىمائىي ھاياتىدىكى بۇزۇقچىلىق نۇقتىسىدىن تەتقىق قىلىمىز.

ئوغۇل - قىزلار ئوتتۇرىسىدىكى بۇزۇقچىلىق ئەخلاقىي بۇزۇقچىلىققا ئوخشاشلا ناھايىتى ئېنىق ۋە روشەندۇر. چۈنكى، ھازىرقى زامان جاھىلىيىتى فرويىد، ماركس، دوركايىم قاتارلىق تارىخىي ماتېرىيالىزم نۇقتىسىدا تۇرۇپ، ئىزاھلىغۇچىلارغا تايىنىپ، ئۇنى «بىر بۆلۈك ئىلمىي» نەزەرىيىلەر بىلەن قورشۇۋالدى.

بەلكى، كىشىلەرنىڭ زېھنىدا ئورۇنلاشقان ۋەھىمىلەر بىلەن ئۇنىڭ ئەتراپىغا سېپىل سالدى... جىنسىيەت ساپ بىئولوگىيىلىك ھەرىكەت. ئۇنىڭ ئەخلاق بىلەن ئالاقىسى يوق... ئىزچىل داۋاملىشىۋاتقان بىر بۆلۈك «سەنئەت» مەھسۇلاتلىرى، مەسىلەن، ھېكايە، دراما، كىنو، تېلېۋىزور، رادىئو ۋە گېزىت... ھاياتنى شاللاق جىنسىي ھەۋەسلەر قوينىدىن ئىزدەش... ئاشۇلارنىڭ ھەممىسى ئېغىش ۋە بۇزۇلۇشتىن يىراق «تەبىئىي» ئەھۋال دەپ تەسەۋۋۇر قىلىشتىن ئىبارەت داۋاملىشىۋاتقان كەلكۈنلەر بىلەن ئۇنىڭ ئەتراپىنى قورشاپ تۇرىدۇ... قانداق بولۇشتىن قەتئىينەزەر جىنسىي بۇزۇلۇش باشتىن - ئاخىر ئەخلاقى بۇزۇقچىلىقتىن باشقا نەرسە ئەمەس.

يەھۇدى قىساسچىلىرىنىڭ دوكلات خاتىرىسىدە مۇنداق دېيىلگەن: «بىز ئەخلاقنى ۋەيران قىلىش ئۈچۈن ھەرقانداق جايدا ھەرىكەت قىلىشىمىز كېرەك. ئەنە شۇ چاغدا بىزنىڭ غەلىبە قىلىشىمىز ئاسانغا توختايدۇ..

. بىزنىڭ فروئىدىمىز ھەردائىم جىنسىي مۇناسىۋەت مەسىلىلىرىنى كۆن نۇرىدەك ئوچۇق ئوتتۇرىغا قويىدۇ . . . بۇنداق بولغاندا ياشلارنىڭ نەزىرىدە ھېچقانداق مۇقەددەس نەرسە ساقلىنىپ قالمايدۇ . . . ئۇلارنىڭ پۈتكۈل غېمى جىنسىي ھەۋەسلەرنى قاندۇرۇش بولىدۇ . . . ئەنە شۇ چاغدا ئەخلاق يىمىرىلگەن بولىدۇ . »

دوكلاتتا يەنە مۇنداق دېيىلىدۇ : «بىز ماركس ، دارۋىن ۋە نىتسىزنىڭ قاراشلىرىنى راۋاجلاندۇرۇش ئۈچۈن ئۇلارنىڭ مۇۋەپپەقىيىتىنى رەتلەپ چىقتۇق . ئەمەلىيەتتە ئۇلارنىڭ ئىلىملىرى پەيدا قىلىۋاتقان ئەخلاقنى ۋەيىران قىلغۇچى تەسىرلەرنىڭ ئىدىيىۋى جەھەتتە يەھۇدىيلارغا مەنسۇپ ئەمەسلىكى ناھايىتى ئېنىق . »

دېمەك ، ئۇلار — نېمە دېسە دەپ — ئەخلاقنى بۇزۇپ تاشلىدى .



گەرچە شۇنداق بولسىمۇ ، بىراق بىز ئۇنى ئەخلاقىي بۇزۇقچىلىقنى ئاساسىي نۇقتا قىلىپ تۇرۇپ ھەل قىلالمايمىز ! چۈنكى ئادەملەر — ئۆزلىرىنىڭ شەيئىلەرگە بولغان جاھىلىيەتچى تەسەۋۋۇرىدا — «ئەخلاق» بىلەن «ھايات» ئوتتۇرىسىنى ئايرىپ تاشلىدى .

ئەمەلىيەتتە بۇ ئىككىسىنىڭ ئوتتۇرىسى قەتئىي ئايرىلمايتتى . «ئەخلاق» رېئاللىقتىن ئايرىلغان نەرسە ئەمەس . شۇنداقلا خىيالىي دۇنيادا مۇستەقىل تەنقىق قىلىنىدىغان ئايرىم نەزەرىيىلەرمۇ ئەمەس ، ئۇنىڭ رېئال ھاياتنىڭ قانۇنلىرىدىن باشقا خۇسۇسىي قانۇنلىرى يوق . ئىنسانلارنىڭ رېئال ھاياتى تۈزەلگەن ۋاقىتتا «ئەخلاقىي» بۇزۇقچىلىقنى قەتئىي تاپقىلى بولمايدۇ . دېمەك ، ئۇ ئىككىسى بىر نەرسە . ئەخلاقتىكى بۇزۇقچىلىق دېمەك ؛ رېئال ھاياتتىكى بۇزۇقچىلىق دېمەكتۇر . رېئال ھاياتتىكى بۇزۇقچىلىق دېمەك — ئوخشاشلا — ئەخلاقتىكى بۇزۇقچىلىق دېمەكتۇر . چۈنكى ، ئىككىسى مۇكەممەل ئىنسانىي مەۋجۇدىيەتتىن ۋە ئومۇميۈزلۈك

ئىنسانىي تەبىئەتتىن كەلگەن بىرلا قانۇندۇر .

بىز ئوغۇل - قىزلار ئوتتۇرىسىدىكى بۇزۇقچىلىقنى ئۇنىڭ تۇرمۇش رېئاللىقىغا كۆرسەتكەن تەسىرى نۇقتىسىدىن تەتقىق قىلغان ۋاقتىمىزدا ، ئەخلاقتىكى بۇزۇقچىلىق دېگەن سۆزنىڭ مەنىسىنى شۇنداق ئېنىق چۈشەندۇرىمىز .



ئوغۇل - قىزلار ئوتتۇرىسىدىكى بۇزۇقچىلىق ئىنسانلار ھاياتىدىكى باشقا نەرسىلەرگە ئوخشاش ئۇزاق ھەم ئاستا پەيدا بولدى .

ئوتتۇرا ئەسىرلەردە خرىستىئان دىنىي چۈشەنچىلىرى-ياۋروپا چېركاۋلىرى كىشىلەرگە سۇرەتلەپ بەرگەندەك-ياۋروپادىكى ھۆكۈمران ئىدى .

ناھايىتى ئېنىقكى ، ئىيسا ئەلەيھىسسالام تەقۋادارلىق ۋە يۇكسەكلىك بىلەن ھاۋايى - ھەۋەسلەرنى بويسۇندۇرۇشقا چاقىردى . ئەمەلىيەتتە —بۇلار ئىنسانىيەتنىڭ شەھۋانىي ھېسسىياتلار ئالدىدىكى تىپىرلاشلىرىنى تۈگىتىش ئۈچۈن يولغا قويۇلغان ھەربىر پەيغەمبەر ۋە ھەربىر دىنىنىڭ تەشەببۇسى ئىدى . ئىيسا ئەلەيھىسسالام مەنىلىك ئىبارىلەر بىلەن مەيلى ئىسرائىلىيە بولسۇن ، ياكى رىم ئىمپېرىيىسى بولسۇن ، ئوخشاشلا ئۇلارنىڭ ئارىسىدىكى ماددىي زوراۋانلىق ۋە ئەخلاقىي بۇزۇقچىلىققا چەكسىز قارشى تۇرغانىدى . ئىنجىلدا مۇنداق دېيىلگەن : «ئەگەر كۆزۈڭ سېنى خاتالاشتۇرۇپ قويسا ، ئۇنى ئۆز ئورنىدىن يۇلۇپ تاشلىغىن . چۈنكى ، ئەزالىرىڭدىن بىرىنىڭ يوقىلىشى ، پۈتكۈل بەدىنىڭنىڭ جەھەننەمگە تاشلىنىشىدىن كۆپ ياخشى !»[1]

چېركاۋلار كىشىلەرگە بەلگىلىگەن ئەخلاقىي چۈشەنچىلىرىنى مۇشۇنداق سۆزلەردىن مەدەت ئالدى . راھىبلىقنى بولسا ئۆزلىرى پەيدا قىلدى .

---

① ئىنجىل مەتتا 5 - باب ، 24 - ئايەت .

«رەھبانىيەتنى ئۇلار ئۆزلىرى پەيدا قىلدى، ئۇلارغا ئۇنى بىز بېكىت-مىدۇق» (57: 27)

ئومۇمىي يولىيورۇق شۇنىڭدىن ئىبارەتكى، جىنسىيەت ئۆز - ئۆزىدىن پاسكىنا ۋە نىجىستۇر، ئاياللار پاسكىنا شەيتانىي ئېزىتقۇ بولۇپ، ئۇنىڭدىن يىراق بولۇشى كېرەك. توي قىلىش ئومۇمەن تەبىئىي — ھايۋانىي — ئېھتىياجدۇر. لېكىن، بەختلىك ۋە تەقۋادار ئادەملەر بۇنىڭدىن ئۈستۈن تۇرىدۇ ۋە توي قىلمايدۇ.

ئىشلار بىر مەزگىل شۇنداق ئۆتتى. رىم ئىمپېراتۇرلىقىدىكى دەر-ۋىشلىكنىڭ كەڭرى تارقىلىشى ۋە راھىبلىقنىڭ شەھەر ۋە سەھرالارنىڭ ھەرقايسى تەرەپلىرىگە كېڭىيىپ كېتىشى بۇزۇقچىلىقتىن قېچىش ئۈچۈن ئىدى.

«لىيكى»، «ياۋروپادىكى ئەخلاق تارىخى» ناملىق كىتابىدا مۇنداق يازىدۇ: «دۇنيا ئاشۇ چاغدا چەكتىن ئاشقان راھىبلىق بىلەن كەڭ كۆلەم-لىك جىنايەتلەر ئارىسىدا جان تالىشىۋاتاتتى. زاھىدلار كۆپىيىپ كەتكەن شەھەرلەر جىنايەت ۋە ئىپلاسلىق ئەڭ بۇرۇن تارقالغان شەھەرلەر ئىدى. مۇشۇ دەۋردە جىنايەت ۋە گۇمان بىرلىشىپ ئىنسانىيەتنىڭ شەرەپ ۋە ھۆرمىتىگە دۈشمەن بولدى. يازغۇچى[1] رەھبانىيەت سايىسىدا جىنسىيەت ئىدىيىسى ۋە ئۇنىڭ ئەتراپىدىكى شۇنىڭغا مۇناسىۋەتلىك ئىشلاردىن نەپرەت-لىنىشنى مۇنداق سۈرەتلەيدۇ:

«ئۇلار ئاياللارنىڭ سايىسىدىن قاچاتتى. ئۇلار بىلەن يېقىنلىشىش مۇناسىۋەتتە بولۇشنى گۇناھ ھېسابلايتتى. ئۇلارنىڭ قارىشىچە — ئانىلىرى ياكى قىز قېرىنداشلىرى بولسىمۇ — ئۇلار بىلەن تاسادىپىي يوللاردا ئۇچرىشىپ قېلىش ۋە پاراڭلىشىش ئۇلارنىڭ ئەمەللىرىنى ۋە روھىي تى-رىشچانلىقلىرىنى بىكار قىلىۋېتىدۇ.»

ئۇستاز ئەبۇل ئەلا مەۋدۇدى ئۆزىنىڭ «ئەلھىجاب» (چۈمبەل) ناملىق كىتابىدا ئۇلارنىڭ بەزى سۆزلىرىنى نەقىل كەلتۈرۈپ مۇنداق دەيدۇ:

---

[1] «ئىسلام ۋە دۇنيا» ئەبۇل ھەسەن نەدىۋى.

«ئۇلارنىڭ بۇ مەسىلىدىكى ئاساسلىق تۈنجى قاراشلىرىدىن بىرى شۇكى ، ئاياللار جىنايەتنىڭ مەنبەسىدۇر . ئەسكىلىك ۋە خاتالىقنىڭ ئاساسىدۇر . ئەر ئۇچۇن دوزاخ ئىشىكلىرىدىن بىر ئىشىكتۇر . چۈنكى ، ئەرنى ھەرىكەتلەندۈرۈش ۋە ئۇنى گۇناھقا ئۈندەشنىڭ مەنبەسىدۇر . ئىنسانىيەتنىڭ بارلىق ئاپەت بالاقلىرى ئايالدىن كېلىپ چىققان . ئايالالارنىڭ ئايال بولۇپ قالغىنى ئۈچۈن ئۆكۈنۈش ۋە خىجىل بولۇشى ئۇنىڭغا يېتەرلىكتۇر . ئۇ ئۆزىنىڭ گۈزەل رۇخسارىدىن ھايا قىلىشى كېرەك . چۈنكى ، ئۇ ئىبلىسنىڭ قورالى بولۇپ ، ھەرقانداق قورال ئۇنىڭغا تەڭ كېلەلمەيدۇ . ئايالالار ھەر دائىم كاپارەت بېرىش (گۇناھىنى يۇيۇش ) ۋە بۇنىڭدىن ھەرگىز توختاپ قالماسلىقى كېرەك . چۈنكى ، ئايال يەر شارى ئاھالىسىگە كۆلپەت ۋە بەختسىزلىكنى ئېلىپ كەلدى .

خرىستىئان دىنى كاتتىباشلىرى ۋە ئىماملىرىنىڭ بىرى بولغان تىرتوليان tertulian خرىستىئان دىنىنىڭ ئايالالار ھەققىدىكى قاراشلىرىنى ئوچۇق بايان قىلىپ مۇنداق دەيدۇ :

«ئايال شەيتانىنىڭ ئىنسان روھىيىتىگە كىرىش ئېغىزى . ئۇ ئىنسانى چەكلەنگەن دەرەخنىڭ يېنىغا باشلاپ بېرىپ ئاللانىڭ قانۇنىغا بۇزغۇنچىلىق قىلدى . ئاللانىڭ سۈرىتىنى — ئىنساننىڭ سۈرىتىنى سەتلەشتۈردى . . .

خرىستىئان دىن ئەۋلىيالىرىدىن بىرى ھېسابلىنىدىغان كرائى سوستام chry soctem ئايال ھەققىدە مۇنداق دەيدۇ : «ئايال ئەسكىدۇر ، ئۇنىڭدىن قاچماق كېرەك . ئۇ تەبىئىي شەيتاندۇركى ، ئادەمنى ئۆزىگە ئىنتىلدۈرىدىغان ئاپەتتۇر . ئائىلەۋەئۆيگە نىسبەتەن خەتەردۇر . سۆيۈملۈك ھالاكەتتۇر ، شېكەر يالىتىلغان بومبىدۇر . »

«ئۇلارنىڭ ئايالالار ھەققىدىكى ئىككىنچى نەزەرىيىسىنىڭ خۇلاسىسى شۇكى ، ئەر ـ ئايال ئوتتۇرىسىدىكى جىنسىي ئالاقە تېگىدىنلا نىجىس بولۇپ ، ئۇنىڭدىن يىراق تۇرماق كېرەك ، گەرچە رەسمىي يوللۇق نىكاھ ۋە ئەقىدە بىلەن بولسىمۇ ! . . . »

  

دىن بۇيرۇمىغان ۋە بۇيرۇش مۇمكىن بولمايدىغان بۇنداق ئازغۇن جاھىلىيەت قاراشلىرىدىن يەنە بىر يۈزلىنىشتىكى قاباھەتلىك جاھىلىيەتچى قايتارما ھۇجۇم پەيدا بولدى .

تۇرلۇك سەۋەبلەر تۇپەيلىدىن . . . ئاستا ۋە تەدرىجىي پەيدا بولدى .

چېركاۋ دائىرىلىرىنىڭ ئىچكى قىسمىدا پەيدا بولغان قورقۇنچلۇق بۇزۇقچىلىق ئەر ـ ئايال راھىبلار ئارىسىدىكى ۋە بىر گۇرۇپپىكىلەر بىلەن يەنە بىر گۇرۇپپىكىلەر ئوتتۇرىسىدىكى تۇرلۇك بۇزۇقچىلىقلارنى ئۆز ئىـ چىگە ئالاتتى ھەمدە ئۇ رەھبانى قىممەتلەرنى تۈپ يىلتىزىدىن سۇندۇرۇپ تاشلاپ ، كىشىلەرنى مۇشۇ خىل «يۈكسەكلىك»تىن ـ ساغلام بولسۇن ياكى ساغلام بولمىسۇن — قايتۇرۇپ ، ئۇلارنى شەھۋانىيەتلەر كەينىدىن تىنماي يۈگۈرىدىغان ھالەتكە كەلتۈرۈپ قويغان دولقۇنلارنىڭ بىرى ئىدى .

فىروئىد ئۇنىڭغا مەدەت بېرىپ ، ھەرىكەتنىڭ جىنسىي ئىزاھاتى بىلەن بېيىتقان ئىنساننىڭ ھايۋانىي ئىزاھاتى . . . بۇزۇقچىلىق يولىدىكى يەنە بىر ئالغا ئىتتىرگۈچى كۈچ . سانائەت ئىنقىلابى ۋە ئۇنىڭ ئائىلىنى پارچىلاش ، ئائىلىسىز كۈچلۈك ياشلارنى ئەنئەنە تۈيغۇسىغا باي يېزىلاردىن ئەخلاقىي جەھەتتە شاللاق شەھەرلەرگە كۆچۈرۈش ، شەھەردە ئائىلە قۇرۇش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدىغان نورمال ئىش ھەققىلەردىن ئۇلارنى مەھرۇم قويۇش ئارقىـ لىق «جىنسىي بۇزۇقچىلىق» ئۇسۇللىرىنى ئۆزگەرتىش ۋە پاھىشىلەر بىلەن ئۇچرىشىش پۇرسەتلىرىنى ئۇلارغا يارىتىپ بېرىش . . .

ئاياللارنىڭ كەڭ دائىرىلىك مەشغۇلات ئېلىپ بېرىشى ۋە ئازغىنا تۇرمۇش كاپالىتى ئۈچۈن ئىپپىتىنى سېتىشقا مەجبۇر بولۇشى . . .

ئايالنىڭ ئەرلەر بىلەن باراۋەر بولۇش مەسىلىسىنى كوچەپ بازارغا سېلىشى ۋە ئاشۇ جەرياندا — ئومۇميۈزلۈك تولۇق باراۋەرلىك پرىنسىپلىـ رىدىن بىر پرىنسىپ سۈپىتىدە جىنايەتلەردىمۇ باراۋەر بولۇشنى تەلەپ قىلىشى . . .

ئاشۇلارنىڭ ھەممىسى بۇزۇقچىلىق يولىدىكى قاباھەتلىك ھەرىكەت ئىدى .

مەيلى نەزەرىيە دۇنياسىدا بولسۇن ياكى ئەمەلىيەت دۇنياسىدا بول-
سۇن ، ئاشۇلارنىڭ ھەممىسىنى دۇنيا يەھۇدىيلىرى كەڭ تارقاتتى .
ماركس ، فىروئىد ، دۇركايىم ۋە ئۇنىڭدىن باشقا «مەلئۇن»لار ئەخلاقنى
دەپسەندە ۋە ئاياغ ئاستى قىلىپ ، ئاياللارنى- ھەرقايسى تەرەپ ۋە ھەرقايسى
يول بىلەن — سىرتقا چىقىپ ، جىنسىي پائالىيەتلەرنى ئېلىپ بېرىشنى
تەشەببۇس قىلدى . بۇ ئارقىلىق ئاياللارنى ئەرلەرنىڭ كۆز ئالدىدىكى قول-
دىن - قولغا ئۆتۈپ تۇرىدىغان ئەرزىمەس نەرسىگە ئايلاندۇرماقچى بولدى .
كىنو ، رادىئو ۋە تېلېۋىزور قاتارلىق ئۇسكۇنىلەر — ئاساسلىقى
يەھۇدىيلارنىڭ مەھسۇلاتلىرى بولۇش سۈپىتى بىلەن ، خىلمۇخىل جىنسىي
بۇزۇقچىلىق ۋە جىنسىي ھۇزۇرلىنىشنى كۈنسېرى ئاشۇرماقتا !
ھۆسن تۈزەش ، پاسون ئالماشتۇرۇش ئورۇنلىرى ، بۇزۇقچىلىقنى
ئاساس قىلغان ئىجتىمائىي ئەنئەنىلەر ۋە ئاخىرقى ھېسابتا چەكلىمىسىز
ئەركىنلىكنى پۈتۈنلەي يولغا قويۇش . . . قاتارلىقلارنىڭ ھەممىسى ئوخ-
شاشلا ئاشۇ خىل بۇزۇقچىلىق ئۈچۈن «ياخشى ماكان» ھازىرلىماقتا !



بۇلارنىڭ ھەممىسى بىر يولىلا پەيدا بولغان بولماستىن ، بەلكى تەدرى-
جىي پەيدا بولغان . ئەخلاقنىڭ قوللىغۇچىلىرى ھەمىشە بۇزۇلۇشتىن ساق-
لىنىشنى ئەسكەرتىپ كەلمەكتە . . .
«تەرەققىيات»نىڭ قوللىغۇچىلىرى ھېلىھەم بۇزۇقچىلىقنى پايدىلىق
كۆرسەتمەكتە . بۇ ئىككىسى ئوتتۇرىسىدا ئۇزاققا سوزۇلغان قاباھەتلىك
جەڭ باشلاندى .
تۈرلۈك ئاخبارات ۋاستىلىرى ئارقىلىق ئىزچىل داۋاملىشىۋاتقان
چەكلىمىسىز ئەركىنلىك يولىيورۇقلىرى ، دەسلەپكى ياشلىق مەزگىلىدىكى
پاك ئەر - خوتۇنلۇق يوللىرىنى كىشىلەرگە قىيىنلاشتۇرۇپ ، جىنسىي
ئىنتىلىش مەزگىللىرىنى ياشلار قوبۇل قىلالمايدىغان دەرىجىدىكى قوترى-

تىشلار بىلەن توشقۇزىدىغان كاپىتالىزم ئورناتقان ئىقتىسادىي شارائىتلار . . . .

خىزمەت ، كوچا ۋە ئوقۇتۇش ئورۇنلىرىدىكى ساۋاقداشلىق نامى بىلەن ئاياللارنى قولغا كەلتۈرۈشنىڭ ئاسانلىقى . . .

گېزىت ، رادىئو ، كىنو ، تېلېۋىزور ئارقىلىق ئاياللارنى تەمىنلەۋاتقان ئازدۇرۇش ئۇسۇللىرى . . .

قانۇنلۇق ۋە قانۇنسىز پاھىشىخانا ، تىياتىرخانا ۋە كوڭۇل ئېچىش سورۇنلىرىدىن كەلگەن خىلمۇخىل پاھىشىلەر «خېرىدار»لارنى قاپقانغا دەسسىتىپ ، ئۇلارغا پاسكىنا تاۋارلارنى تەقدىم قىلماقتا !

ئىدىيىۋى يولىيورۇق شۇكى ، ھايات چەكلىمىسىز ھوزۇرلىنىش ئۈچۈن يارىتىلغان . توختاپ قېلىشقا ھەرگىز بولمايدۇ . بۇ بىر قېتىملىق پۇرسەت . ئىنسان پۇرسەتنى كەتكۈزۈۋەتسە بۇنداق پۇرسەت ئىككىنچى قېتىم قايتىپ كەلمەيدۇ . ئەنە ئاشۇلارنىڭ ھەممىسى ئازغۇن جاھىلىيەتتە يۈز بەرگەن ئىشلار .

بۇزۇلۇش دائىرىسى ئەڭ يۇقىرى چەككە يەتتى . . . بۇزۇقچىلىق ئاستىلىق ھالىتىدىن تېز سۈرئەتكە يەتتى .

× × ×

ئاياللار «ئازاد بولدى» ، كىشىلەر دىن ، ئەخلاق ۋە ئەنئەنىلەردىن ئازاد بولدى . . .

چەكلىمىسىز ئەركىنلىك ھەممىگە تونۇشلۇق ئېتىقادقا ئايلاندى . دۆلەت ئۇنى يولغا قويۇپ ، ھەرقايسى جايلاردا ئۇنى كەڭ قانات يايدۇردى . ئۇنىڭ كۆزىتىشى ۋە نازارىتى ئاستىدا شۇنىڭغا دەۋەت قىلىدىغان بىر مۇنچە كۆچلەرنى — كىتاب ، تەتقىقات ، ھېكايە ، گېزىت ، رادىئو ، كىنو ، تېلېۋىزورلارنى قورال قىلدى .

ۋۇل دىيورانت : «پەلسەپىنىڭ گۈزەللىكى» ناملىق كىتابىدا مۇنداق

يازىدۇ :

«سۇقراتنىڭ كۆڭلىنى تىترەتكەن ئاشۇ قىيىنچىلىققا يەنە بىر قېتىم يۈزلىنىمىز . يەنى ئىنسانلارنىڭ ھەرىكىتىدە ئۇنىڭ تەسىرى بىكار قىلىنـغان يۈكسەك تىزگىنلىگۈچىنىڭ ئورنىنى باسالايدىغان ئەخلاقنى قانداق قولغا كەلتۈرۈشنى بىلمەيمىز . . . بىز ئىجتىمائىي مىراسلىرىمىزنى مۇشۇ يۈزسىز بۇزۇقچىلىق بىلەن ۋەيران قىلىۋاتىمىز » . . . (1 ـ جىلد ، 6 ـ بەت )

«ھامىلىدارلىقتىن ساقلىنىش ئۇسكۈنىلىرىنىڭ كەشپ قىلىنىشى ۋە ئۇنىڭ كەڭرى تارقىلىشى ، ئەخلاقىمىزنىڭ ئۆزگىرىپ كېتىشىدىكى بىۋاستە سەۋەب . ئەخلاقىي قانۇن قەدىمدىن جىنسىي مۇناسىۋەتنى توي ئارقىلىق كونترول قىلاتتى . چۈنكى ، نىكاھ ئۇ ئىككىسىنىڭ ئوتتۇرىسىنى ئايرىش مۇمكىن بولمايدىغان ۋە دادا پەقەت توي قىلىش ئارقىلىقلا ئۆز بالىسىغا مەسئۇل بولىدىغان دەرىجىدە دادىللىققا ئېلىپ بارىدۇ .

ئەمما بۈگۈن ! جىنسىي مۇناسىۋەت بىلەن ئەۋلاد قالدۇرۇش ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەت بۇزۇپ تاشلاندى .ئاتا ـ بوۋىلىرىمىز كۈتۈپ باقمىغان بىر مەيداننى ياراتتى . چۈنكى ، ئەر ـ ئايال ئوتتۇرىسىدىكى بارلىق مۇناسىۋەت مۇشۇ ئامىلنىڭ نەتىجە ئۆزگىرىشىدىن باشلىنىدۇ . . . (1 ـ جىلد ، 120 ـ بەت ) .

شەھەر ھاياتى جىنسىي مۇناسىۋەتنىڭ ھەرقانداق سەۋەبىنى ۋە ئۇنى ئادا قىلىش ئاسان بولىدىغان ھەربىر يولىنى كىشىلەرگە تەقدىم قىلغان ۋاقىتتا ، ئۇ توي قىلىشتىن يىراقلىشىش تەرەپكە قاراپ كېتىۋاتىدۇ . لېكىن ، جىنسىي يېتىلىش ئىلگىرىكىگە قارىغاندا تېزراق بولۇۋاتىدۇ . خۇددى ئىقتىسادىي تەرەققىيات ئارقىغا چېكىنىۋاتقاندەك ! تۇرمۇش ھېسسىياتىغا قارشى تۇرۇش يېزا ئىگىلىك ئىقتىسادىي تۈزۈم ساھەسىدە ئەقىلگە مۇۋاپىق ئەمەلىي مەسىلە دېسەك ، ئۇنداقتا بۇ مەسىلە ھازىرقى سانائەت مەدەنىيىتىدە ئەرلەرگە نىسبەتەن توي قىلىشنى 30 ياشقىچە كېچىكتۈرۈۋەتكەن بىنورمال ھادىسە سۈپىتىدە ئوتتۇرىغا چىقتى .

ئۆزىنى قىيناش ۋە ھېسسىياتقا بېسىم ئىشلىتىش ئۆتمۈشكە قارىغاندا

ئەرلىك قۇۋۋىتىنى ئاجىزلاشتۇرىدۇ .

پەزىلەت ھېسابلانغان «ئىپپەت» مەسخىرە ئوبيېكتى بولۇپ قالىدۇ . گۈزەللىككە — گۈزەللىك قوشقۇچى ھايا يوقىلىدۇ . ئەرلەر خاتالىقلىرى-نىڭ كۆپلۈكى بىلەن پەخىرلىنىدۇ . ئاياللار ئەرلەر بىلەن باراۋەرلىك تالىشىشتا ئۆز ھەققىنى تەلەپ قىلىدۇ . توي قىلىشتىن ئىلگىركى جىنسىي ئالاقە ئادەتتىكى ئىشقا ئايلىنىدۇ . پاھىشىلەرنىڭ كوچىلاردىن غايىب بولۇ-شى ساقچىلارنىڭ نازارەت قىلغىنىدىن ئەمەس ، بەلكى بۇزۇقلارنىڭ رىقابەت-لەشكىنى ئۈچۈندۇر .يېڭى ئىگىلىك ئەخلاقىي بىلەن قانۇن ئۈزۈلۈپ شەھەر-لەشكەن دۇنيا ئۇنىڭغا ھۆكۈمرانلىق قىلمايدىغان بولدى» (126 ـ ، 127 ـ بەتلەر )

كېيىنكىپ توي قىلىشنىڭ جاۋابكارى بولغان ئىجتىمائىي رەزىللىكلەر-نىڭ دەرىجىسىنى بىز بىلمەيمىز . رەزىللىكلەرنىڭ ئاز بىر قىسمى بىزدىكى كۆپ ئاياللىق بولۇشقا بولغان ئىنتىلىشنىڭ يېتىلمىگەنلىكىگە بېرىپ تاقى-لىدۇ . لېكىن ، رەزىللىكنىڭ كۆپ قىسمى بۈگۈنكى دەۋرىمىزدە بىنورمال كېچىكىپ توي قىلىشقا مۇناسىۋەتلىك بولىدۇ . تويدىن كېيىن پەيدا بولغان چەكلىمىسىز ئەركىنلىك كۆپىنچە ھالدا بۇنىڭدىن ئىلگىركى ئادەتلىنىش-نىڭ نەتىجىسى . بىز مۇشۇ گۈللەنگەن سانائەتتىكى ھايات ۋە جەمئىيەتكە مۇناسىۋەتلىك سەۋەبلەرنى چۈشىنىشكە ئۇرۇنىمىز ، بەزىدە ئىنسانىيەت دۇنياسىدا ئۇنىڭدىن قېچىپ قۇتۇلغىلى بولمايدىغان ئىش دەپ قاراپ ئۇنىڭ-دىن ئۆتۈپ كېتىمىز ، بۈگۈنكى ۋاقىتتا كۆپ ساھەدىكى مۇتەپەككۇرلارنىڭ كەڭ دائىرىدە تارالغان قاراشلىرى ئەنە شۇنداق . بىراق ، يېرىم مىليون ئامېرىكىلىق قىزنىڭ ئۆزلىرىنى چەكلىمىسىز ئەركىنلىكنىڭ قۇربانىغا ئايلاندۇرۇۋاتقانلىقىغا خۇشاللىق بىلەن رازى بولۇشتىن تولىمۇ خىجىلمىز .

سانائەت قالايمىقانچىلىقى ئىچىدە توي قىلىش چېگرىسىدىن ۋە ساقلىققا كۆڭۈل بۆلۈشتىن مەھرۇم قالغان ئەر ـ ئاياللاردىكى جىنسىي قىزغىنلىق-نى قوزغاش ئارقىلىق ئىقتىساد توپلاشنى نىشان قىلىۋاتقان ئەنە ئاشۇ ئوپېرا ۋە ئېچىۋېتىلگەن ئەدەبىي كىتابلاردا ئۇلار بىزگە ئۇچراپ تۇرىدۇ . يەنە بىر تەرەپمۇ ئازاپلىق كۆرۈنۈشلەردىن خالىي ئەمەس ، چۈنكى

ھەربىر ئەر توي قىلىشنى قارار قىلغان چاغدا ، ئوچۇقتىن ـ ئوچۇق مەنستىمەسلىك ئىچىدە لاغايلاپ يۈرۈۋاتقان كوچا قىزلىرى ئۇنىڭغا ھەمراھ بولىدۇ . ئەر مۇشۇ مەزگىلدە شەھۋانىي نەپسىنى قاندۇرۇش ئۈچۈن دۆلەت-نىڭ قانۇنلاشقان زامانىۋى ھۆسن تۈزەش ئاپپاراتلىرىنى ، قانۇنلاشقان خىل-مۇخىل ئىلغار مەدەنىيەت تۈزۈملىرىنى تاپىدۇ . قارىغاندا ، دۇنيا شەھۋەتنى قوزغاش ۋە ئۇنى قاندۇرۇش ئۈچۈن تەسەۋۋۇر قىلىش مۇمكىن بولىدىغان بارلىق يوللارنى ئىجاد قىلغاندەك تۇرىدۇ . (127 ـ ، 128 ـ بەتلەر ) .

شۇنىڭغا ئىشىنىشىمىز كېرەككى ، شەھۋەتكە يۈزلىنىشتىكى بۇ يېڭى-لىق دارۋىننىڭ ئەقىدىلەرگە ھۇجۇم قىلىشى بىلەن بىز ئويلىغاندىنمۇ كۆپرەك نەتىجىگە ئېرىشتى . ئوغۇل ـ قىزلار- ئىقتىساد ئۇلارنى پوچى قىلىپ قويدى . دىن ئۇلارنىڭ جىنايەتلىرىنى قامچىلايدۇ دېگەننى بىلگەن چاغدا ئۇلارنىڭ ئىچىدە دىننى ئەيىبلەيدىغان مىڭلىغان سەۋەبلەرنى ئىزلە-دى . (134 ـ بەت )

ھازىرقى جەمئىيەتتىكى ئەر ـ ئاياللارنىڭ تويى . . . ئۇ ھەقىقىي مەنىگە ئىگە ئەمەس ، چۈنكى توي دادىلىق باغلىنىشچانلىقى يوق جىنسىي مۇناسىۋەتتۇر . ئۇ ئۆزىنىڭ ئاساسىنى ۋە ھايات پرىنسىپلىرىنى يوقاتقىنى ئۈچۈن بۇزۇلۇۋاتىدۇ . بۇ توي ھايات قانۇنىدىن ئايرىلغىنى ئۈچۈن يوقۇلى-دۇ . ئەر ـ خوتۇن ئۆز روھىيىتىدە گويا ئايرىم يېگانە ئىككى پارچىدەك شۇمشىيىپ قالىدۇ . مۇھەببەتتە مەۋجۇت بولغان كۈندەشلىك ئويۇنخۇمار تۇرمۇشنىڭ بېسىمى قوزغاۋاتقان شەخسىيەتچىلىككە ئايلىنىدۇ . مېھىر ـ شەپقەتكە سەل قارىغان چاغدا ئەرنىڭ تەبىئىي قىزغىنلىقى ئاجىزلىشىدۇ ۋە ئاياللارنىڭ ئەرلەرگە بولغان ساداقىتى يوقىلىدۇ . (225 ـ بەت )

بىزنىڭ تەجرىبىلىرىمىزنىڭ نەتىجىلىرى ھەققىدە بىزگە بىلىپ خەۋەر قىلىۋاتقان باشقا كىشىلەرنى چاقىرايلى . بىز شۇنىڭغا ئىشىنىمىزكى ، ئۇ نەتىجىلەر بىز قىزىقىۋاتقان ياكى بىز خالاۋاتقان مەسىلىگە ئايلىنالمايدۇ . بىز ئىسلاھات دولقۇنلىرىغا غەرب بولۇپ كېتىۋاتىمىز . ئۇ بىزنى شەكسىز مۇقەررەر نەتىجىلەرگە مەجبۇرلاۋاتىدۇ . بىزنىڭ ئۇنى تاللاشقا ئامالىمىز يوق .

بىر تۈركۈم بۇزۇقچىلىقلار ئۆرپ ـ ئادەت ئەنئەنە تۈزۈم قاتارلىقلار-دىن كېلىپ چىقىۋاتىدۇ. مانا ئەمدىلىكتە چوڭ شەھەرلەردىكى ئائىلىلەر غايىب بولۇشقا باشلىدى. هايۋانىي تۇرمۇش ئۇنىڭ ئەڭ زور تارتىش كۈچىنى يوقىتىپ قويدى. ناھايىتى ئېنىقكى، هۇزۇر ـ ھالاۋەتنى چىقىش قىلغان تويلار پات ئاربدا ئىنتايىن تېزلىك بىلەن يۇقىرى ئورۇننى ئىگىلەي-دۇ. بۇ چاغدا ئەۋلاد قالدۇرۇش مەقسەت قىلىنمايدۇ. توغرا ياكى خاتا بولسۇن، ئەركىن تويلار كۆپىيىدۇ. گەرچە ھەر ئىككىلىسى ئەركىن بولسىمۇ، بىراق ئەر تەرەپ كۆچلۈكتۇر. ئاياللار بۇ تويىنى كېيىنكى بىر چاغلاردا ھېچكىم ھەمراھ بولمايدىغان كۈنلەردە ئۆتكۈزىدىغان يالغۇز تۇر-مۇشقا قارىغاندا سەل ياخشىراق دەپ قارايدۇ. ئاربلاشما تەبىئەت يىمىرىلى-دۇ. ئايال تويدىن ئىلگىرىكى تەجرىبىگە ئاساسەن، ھەربىر ئىشتا ئەرنى كۆندۇرۇپ بولغاندىن كېيىن، ئۇنىڭ بۇرنىنى يېتىلەيدۇ. ئاجرىشىش كۆ-پىيىدۇ. شەھەرلەر ۋەيران بولغان نىكاھ قۇربانلىرىغا تولۇپ كېتىدۇ. يېڭى شەكىلدىكى ئائىلىۋى نىكاھ تۈزۈملىرى ئەركىنرەك تۈزۈپ چىقىلى-دۇ. ئاياللارنىڭ سانائەتلىشىشى تولۇقلىنىپ ھامىلە چۈشۈرۈش ھەربىر سىنىپتىكى كەڭرى تارالغان مەخپىيەتلىككە ئايلانغان چاغدا ھامىلدارلىق ئاياللار ھاياتىدىكى تۇيۇقسىز مەسىلىگە ئايلىنىدۇ ياكى ئۆسمۈرلەرنى تەربى-يىلەشكە خاس دۆلەت تۈزۈملىرى ئائىلىگە كۆڭۈل بۆلۈشنىڭ ئورنىنى ئىگىلەيدۇ، ۋەھاكازالار...» (235 ـ، 236 ـ بەتلەر)

غەربلىك يازغۇچىنىڭ بۇ گۇۋاھلىق سۆزلىرى بىزنى مۇناسىۋەتلىك مەسىلىلەر بىلەن تەمىنلەيدۇ. يازغۇچى ئىزاھلىغان ھەمدە روھىيەت ۋە جەمئىيەتتە جىنسىي بۇزۇلۇشتىن كېلىپ چىققان بۇزۇقچىلىقلار ھازىرقى زامان جاھىلىيىتىنىڭ مۇشۇ ئىشلاردىكى قاباھەتلىكىگە قارىتا كۆزىمىزنى يوغانراق ئېچىشىمىز كېرەكلىكىنى بەلگىلەيدۇ. شۇنداقلا، ئادەتتە «ئەخلا-ق» دەپ تونۇلغان تار ساھەدىلا ئەمەس، بەلكى ئىنسانىنىڭ مەۋجۇدىيىتىنىڭ ئومۇمىي يىغىندىسىدىكى ۋەيرانچىلىقنى ئەسكەرتىدۇ. بۇ خىل جىنسىي بۇزۇلۇش روھىيەت ۋە جەمئىيەتتە ھېچبىر تەرەپنى بۇزۇلۇشتىن خالىي قالدۇرمىدى

يازغۇچى ئوتتۇرىغا قويغان ھالاكەتلىك نەپرەتلىك بۇ سۇرەتلەردىن كېيىن يەنە نېمە دېيىش كېرەك؟ كۆرسىتىپ ئۆتۈشكە تېگىشلىك بىردىن-بىر مۇھىم تەرەپ شۇكى، ئاپتور بۇ كىتابنى 1929 - يىلى يازغان. ۋەھالەنكى، بىز 20 - ئەسىرنىڭ كېيىنكى يېرىمىدا — ئەڭ چوڭ جاھىلىيەت دەۋرىدە ياشاۋاتىمىز. يازغۇچى ئالدىن خەۋەر قىلغان ھادىسىلەرنىڭ ئەمەلىيەتتە يۈز بەرگەنلىكىنى، زېمىننىڭ ھەرقايسى جايلىرىغا كەڭرى تارالغانلىقىنى ئۆز كۆزىمىز بىلەن كۆرۈۋاتىمىز. ئەمەلىيەتتەبۇزۇقچىلىق شۇ دەرىجىدەكەڭرى تارقىلىپ كەتتىكى بۇنىڭغا جاھىلىيەتنىڭمۇ كۈچى يەتمەيدىغان بولۇپ قالدى... چۈنكى، تىزگىن ئۇنىڭ قولىدىن چىقىپ كەتتى. بۇزۇقچىلىق ئۈستىدىن ھۆكۈمرانلىق قىلىش ئۇنىڭغا مۇمكىن بولماي قالدى.

لېكىن، بىز بۇ يەردە نەقىل قىلغان ئۆزۈندىلەر بۇزۇقچىلىقلارنىڭ ھەممىنى بىر پۈتۈن ياكى تەپسىلىي كۆرسىتىپ بېرەلمەيدۇ.

مەن «ماتېرىيالىزمچىلار بىلەن ئىسلام ئوتتۇرىسىدىكى ئىنسان» ناملىق كىتابىمنىڭ «جىنسىيەت قىيىنچىلىقى» دېگەن بۆلۈمىدە مۇشۇ تېمىدا تەپسىلىي سۆزلەپ ئۆتكەنىدىم. شۇنىڭدەك «تەرەققىيات ۋە مۇستەھكەملىك» ناملىق كىتابىمنىڭ بەزى جايلىرىدىمۇ مۇشۇ مەسىلىلەر ئۈستىدە تەپسىلىي توختالدىم... ئۇ كىتابلاردا يازغان مەسىلىلەرنى بۇ يەردە قايتا سۆزلەپ ئولتۇرمايمىز. پەقەت مۇشۇ ساراڭ جاھىلىيەتنىڭ جىنسىيەت ئىشلىرىدا «ئىنسان» مۇناسىۋىتىدىن چىقىپ، ھايۋانلار دۇنياسىغا چۈشۈپ قالغان چاغدا قانداق بولغانلىقىنى تېز سىزما سۇرەتتە كۆرسىتىپ ئۆتىمىز.

. .

× × ×

ناھايىتى ئېنىقكى، ئىنسانى خاراكتېر ئاللا ياراتقاندەك... «ئۆلچەم»، «قېلىپ» لارغا ئىگە بولۇپ، ئۇلار جانلىقلار كۈچىنىڭ ئىش -

پائالىيەتلىرىنى قىلىپلاشتۇرىدۇ ۋە ئۇنىڭ ھەجمىنى بەلگىلەيدۇ . . . ئەگەر ئۆلچەم بۇزۇلسا ياكى تەڭشەگ بىكار قىلىنسا ، بۇ ھەرگىزمۇ روھىيەت ۋە جەمئىيەتتە ئىنسانغا مەنسۇپ بولىدىغان ياخشىلىق مەۋجۇت بولمايدۇ . ئىنسان قولىدىن بىرىپ قويۇش ئارقىلىق ئۈمىد قىلىۋاتقان بەختكە ھەر-گىزمۇ ئېرىشەلمەيدۇ . . . خاراكتېرغا جەڭ ئېلان قىلغانىنىڭ پايدىسى يوق . . . چۈنكى ، خاراكتېرنىڭ مەنتىقىسى ئاخىرقى ھېسابتا غەلىبە قىل-غۇچىنىڭ مەنتىقىسى . ھەرگىزمۇ قۇرۇق خىيالنىڭ مەنتىقىسى ئەمەس . ئىنسانلار ئىلگىرىكى جاھىلىيەت كىشەنلىرىدىن قۇتۇلۇپ چىقىپ توسقۇن-سىز ۋە ئىشكەنسىز ھالدا جىنسىي ھۇزۇر ـ ھالاۋەتنى سۈرۈشكە ئاتلانغان چاغدا رېئال دۇنيادا قانداق ئىشلار يۈز بەردى ؟

شەھۋەت تويغۇزۇشقا پۇرسەت يارىتىپ بەرگەندىن كېيىن ئۇ «تويدى» مۇ ؟

«ئەركىنلىك» ۋە «قۇتۇلۇش» تەشەببۇسكارلىرى شۇنداق دەيدۇكى ، قايسى خىل شەكىلدە بولمىسۇن ، ئەيىبلەش ياكى چەكلەش تويمايدىغان جىنسىي ئاچلىقنى پەيدا قىلىدۇ . نېرىپلارنى غىدىقلاپ تىرىشچانلىقنى بىكار قىلىدىغان دائىملىق جىنسىي مەشغۇلاتىنى پەيدا قىلىدۇ .

توغرا . . . ئەقىلگە مۇۋاپىق دائىرە ۋە سەۋەبتىن ھالقىپ ، چەكلەش ۋاقتىنىڭ ئۇزۇن بولۇشى ھەقىقەتەن ئاشۇلارنى پەيدا قىلىدۇ . بىراق ، چەكلىمىسىز ۋە توسقۇنسىز يولغا قويۇشنىڭ نەتىجىسى نېمە ؟ بارلىق غەرب ۋە شەرق ئەللىرى جىنسىي ھۇزۇر ـ ھالاۋەتنى يولغا قويىدۇ . دۆلەتلەر كۆرمىگەن بۇلۇڭپۇلىش ياكى ئاشكارا روھلاندۇرۇش ھەمدە ھەرقانداق چەك-لىمە ياكى توسوق ياكى قورقۇنچ ياكى ۋەھىمىدىن يىراق ھالدا جىنسىي تەلەپنى قاندۇرۇشقا ئەمەلىي پۇرسەت يارىتىپ بېرىش ئارقىلىق شۇنى «تەبرىكلىدى» .

چەكلىمىسىز قاندۇرۇش بىلەن تىنچلانمىغان بۇنداق ئەسەبىيلىكنىڭ ئەھۋالى قانداق ؟

بارلىق دەۋرلەرگە قارىغاندا جىنسىي پائالىيەتلەر بىلەن ئەڭ كۆپ مەشغۇل بولۇۋاتقان بۇ دەۋرنىڭ ئەھۋالى زادى قانداق ؟

جىنسىيەت پاتقىقىغا پاتقان ياشلار قانچىلىغان فىلىم، كىتاب، ھېكايىلەر، قانچىلىگەن يالىڭاچ سۈرەتلەر، قانچىلىغان رادىئو ـ تېلېۋىزور پروگراممىلىرى، قانچىلىگەن ناخشا ـ يالىڭاچ ئۇسسۇللارنى ئىستېمال قىلمىدى؟.. بۇ شاللاق ئارزۇ نېمىشقا تويمايدۇ...؟

بىز ئەخلاق ھەققىدە سۆزلىمەيمىز!

بەلكى، مۇشۇ يەر شارىدا ياشاپ ئۆزىنىڭ مۇھىم ۋەزىپىسىنىڭ بارلىقىنى ھېس قىلغان ھەربىر «ئىنسان» روھى ئۈچۈن ئۇلۇغلىنىشقا تېگىشلىك روھىي تىنچلىق ۋە روھىي مۇقىملىق ھەققىدە سۆزلەيمىز. شۇنداقلا، ئىنسان قەلبىنى گۈزەللەشتۈرىدىغان ئىنسانىي قىممەتلەر ھەققىدە سۆزلەيمىز. ئۇ بولسىمۇ، ھەربىر ئىنسان مەۋجۇدىيىتىنىڭ «تەرەققىياتى» ئۈچۈن ئىزدىنىدىغان توغرا، يۈكسەك نىشانلىق ۋە ئىجابىي ھاياتنىڭ قىممەتلىرىدۇر.

تويۇش پۈرسىتى بېرىلسىمۇ تويمايدىغان بۇ ئارزۇنىڭ نەتىجىسى نېمە؟ مەڭگۈلۈك بىئاراملىق، قان بېسىم، ساراڭلىق، ئۆزىنى ئۆلتۈرۈۋېلىش، جىنايەت سادىر قىلىش... مۇشۇلارنىڭ ھەممىسى شاللاق، تويماس ئارزۇنىڭ كاساپىتى ئەمەسمۇ؟

چەكلىمىسىز شەھۋەتلەرنى ئەركىن قويۇۋېتىش ئائىلىگە قانداق نەتىجىلەرنى ئېلىپ كېلىدۇ؟

ئائىلىدە ئارام ۋە تىنچلىقنى، ئەر ـ ئاياللىق مۇناسىۋەتنى، ئۆزىنىڭ يۇمران قوللىرى بىلەن ئائىلە مۇناسىۋىتىنى ساقلاپ قالىدىغان بالىلارنى تاپقىلى بولمىدى...

ئىنسانلار ھايۋانلارنىڭ قىلغىنىدىن ئوندىن بىرىنىمۇ قىلالمىدى... چۈنكى، بەزى ھايۋانلار ئۆزىنىڭ جورىلىرى بىلەن ئۇزاق مۇددەت ئارىلىشىدۇ.. ئىنسانلارنىڭ بۇنداق ئاقىۋەتكە قېلىشى — ۋۇل دىيىئۇرانىت ئېيتقاندەك- چەكلىمىسىز ئەركىنلىكنىڭ كاساپىتىدۇر.

ئوغۇل ـ قىزلار ياشلىق مەزگىللىرىدە كۆپ ئۇچرىشىشقا ئادەتلەنگەن.. تانسا كېچىلىكىدە، خىلمۇخىل ئولتۇرۇشتا، ئۆيىدە، كوچىدا، كىتابخانىدا، زاۋۇتتا، لاگېردا، ئورمانلىقتا، دالىلاردا، دېڭىز ساھىللىرى-

دا ۋە دەريا بويلىرىدا . . .

كۆپ ئۇچرىشىشنىڭ پاكىتى ئەمەلىي تەجرىبىلەردۇر . . . ھەربىرى ئۆزىگە ھەممە ئىشتا ، ھەتتا جىنسىي قىزىقىش خاراكتېرى جەھەتتە دەل مۇۋاپىق كېلىدىغان بىرسىنى تاپماقچى بولىدۇ . نىشان ئۇنتۇلۇپ كېتىدۇ . ۋاستە غايىگە ئايلىنىپ قالىدۇ . كۆپ ئۇچرىشىش مەقسەتكە ياكى كەم دېگەندە ئادەتكە ئايلىنىدۇ . ياشلار ئۇزاق تەجرىبىدىن كېيىن ئۆز سۆيگىنىنى تاپىدۇ . . . قىزلارمۇ ھاياتتىكى جورىسىنى ئۇچرىتىدۇ . بىراق ، ئۆي ئۇلارنى بىر نەچچە ئاي ياكى بىر نەچچە يىل تۇتۇپ تۇرالايدۇ . ئۇزاق ئۆتمەيلا ئالاقە ئۈزۈلىدۇ . چۈنكى ، ئۇ — ئالاقە — ئارىلىشىش داۋامىدا يېتىلىپ تارتقان «ئىنسانىي» ئالاقە بولماستىن ، بەلكى بويسۇندۇرغۇچى ھايۋانىي جىنسىي مۇناسىۋەتتۇر . شەھۋانىي تەننىڭ مۇناسىۋىتىدۇر . «ساداقەتلىك» كۆنلەر ئەنە شۇنداق باشلاندى . توي ئەقدىسى بىلەن باغلانغان ئوغۇل ــ قىزلارنىڭ ئېڭىدا ئاشۇنداق باشلاندى .

توي بىر «سوغۇق» تۇرمىگە ئايلىنىدۇكى ، نە ھەرىكەت ، نە قوزغاتقۇچى كۈچ ئۇنىڭدا بولمايدۇ . ئوغۇل ــ قىز ياكى ئەر ــ ئاياللار بۇنىڭدىن ئىلگىرى ئادەتلەنگەن «ساداقەتكە» قايتىپ كېلىدۇ .

بۇ قىزلار قارىماققا پارقىراق ، نۇرلۇق ، ئارزۇلۇق ، جەلپكار بولۇپ كۆرۈنىدۇ . . . چۈنكى ئۇ : «يېڭى كوزىنىڭ سۈيى سوغۇق» دېگەندەك ، يېڭى قىزلارنىڭ جەلپ قىلىش كۈچى تېخى يوقالمىغانىدى .

دەل شۇنىڭدەك ئوغۇللارمۇ ئۆزىنىڭ جۇشقۇن ۋە قىزغىن مېھىر مۇھەببىتى بىلەن قىزلارنى ئۆزىگە تارتىپ تۇراتتى .

شۇ سەۋەبتىن ئەر ــ ئايال يولىدىن ئادىشىپ ئاشىنا تۇتىدۇ ياكى بىر ــ بىرىدىن ئايرىلىپ كېتىدۇ .

ئىپلاس جىنايەتلەرنى كەڭ كۆلەملىك يولغا قويۇپ ئۇنى قانۇننىڭ كۈچى بىلەن ھىمايە قىلغان ، تۈرلۈك ئاخبارات ۋاستىلىرىنى شۇنىڭغا يۈزلەندۈرۈپ ، ئۆز كۆڭلىدە بايان قىلىش ئىقتىدارىنى ھېس قىلغان ھەرقانداق ئادەم يېزىۋېرىدىغان پەلسەپە ئۇنى مۇكەممەللىككە ئايلاندۇرۇپ قويغان ئامېرىكىدىكى ئاجرىشىش نىسبىتى ئاشۇ جايدىكى بەزى قوشما شتاتلاردا

(ئاجرىشىشنى كونترول قىلىدىغان كاتولىك دىنى بۇنىڭ سىرتىدا ) توي قىلغۇچىلار ئومۇمىي سانىنىڭ 40% نى تەشكىل قىلىدۇ . . .

ۋەھالەنكى ، بۇ خىل ئەھۋال كۆنسېرى كۆپىيىشكە باشلىدى . ياۋروپا-نىڭ شىمالىدىكى دۆلەتلەردە يەنى ھازىرقى زامان جاھىلىيىتىدىكى ئەڭ تەرەققىي تاپقان دۆلەتلەردىمۇ ، ئەھۋال پۈتۈنلەي شۇنداق . بۇ دېگەنلىك ، ئائىلىۋى ھايات ھالاكەت تەرەپكە قاراپ ماڭماقتا ، دېگەنلىكتۇر . قاچقۇن ئەۋلادلار . . .

تەبىئىي يېتىلىش تۈيغۇسى پارچىلىنىپ ، مۇناسىۋەتسىز تارقىلىپ يۈرگەن ئاشۇ ئەۋلادلار قاچقۇن بولماي قانداق قىلىدۇ ؟ قانداقلا بولمىسۇن ئاشۇ ئەۋلادلارنىڭ «ئىقتىسادىي» كاپالىتى كۈچكە ئىگە . بىراق ، تۈيغۇ كاپالىتى ، روھىي خاتىرجەملىك كاپالىتى قەيەردە ؟ . . .

ئۆسمۈرلەر يەنە بىر قىيىنچىلىققا گىرىپتار بولماقتا . .

غەربلىكلەر جانلاندۇرغان ئېھتىياجىدىن ھالقىغان ئارزۇلار بىلەن لىق تولغان ئاشۇ بۇزۇق ھايات ئەۋلادلارنىڭ جىنسىي تۈيغۇسىنى ۋاقىت كېلىش-تىن ئىلگىرى ، ئائىلە قۇرۇش ۋە تويغا پۇختا تەييارلىق قىلىشقا يارايدى-غان ، ئىدراك ۋە تەجرىبىلەر پىشىپ يېتىلىشتىن ئىلگىرى يېتىلدۇرۇپ قويۇۋاتىدۇ .

ئارقىدىنلا بۇ ئىپلاس ھايات بالاغەتكە يېتىش ئالدىدا تۇرۇۋاتقان ئوغۇل - قىز ئەۋلادلارنى دەسلەپكى يېشىدىلا ئۆزىنى تۇتۇۋالىدىغان «كونترول» سىز ھالدا جىنسىي پائالىيەتلەرگە ئۈندەيدۇ .

شۇنىڭغا ئەگىشىپ ئۇلار ئوتتۇرىسىدا جىنسىي قالايمىقانچىلىق يامراپ كېتىدۇ .

جىنسىي ئەركىنلىكنى كەڭ كۆلەملىك يولغا قويغان بەزى شەھەرلەردە جىنسىي قالايمىقانچىلىقنىڭ يامراپ كېتىشى ئاشۇ جايلاردىكى ھەر تەرەپلى-مە ئەستايىدىل تەتقىق قىلىنمىغان خەتەرلىك قىيىنچىلىق بولۇپ قالدى . ئامېرىكىلىق ئەر - ئاياللارنىڭ جىنسىي ھەرىكىتى ھەققىدىكى «كىنزى» دوكلاتى مۇشۇ تەتقىقات ئۈچۈن ئېلىپ بېرىلغان تۇنجى «ئىلمىي» ئۇرۇنۇش بولدى . جىنسىي قالايمىقانچىلىقنىڭ كەڭرى تارقىلىشى ئەمەلىيەتتە ئىس-

پاتلاندى . بىراق ، بۇ تەتقىقات خاتىرلىنىپ ستاتىستىكا قىلىنىۋاتىدۇ . ئەمما ، سەۋەبلەرنى چۈشەندۈرۈپ ھەل قىلىش چارىسىنى تەقدىم قىلالمايۋاتىدۇ .

توسقۇنسىز جىنسىي مۇناسىۋەتنى يولغا قويۇپ ، ئاياللار ئۆي ۋە جەمئىيەتتىكى بويسۇندۇرغۇچى جىنسقا ئايلانغانغا قەدەر ، ئۇلارنى گەۋدىلەندۈرگەن شەھەرلەردە جىنسىي قالايمىقانچىلىقنىڭ يامراپ كېتىشى ھەققىدە بىزنىڭ باشقىچە قارىشىمىز بار .

بىز بۇ قاراشنى بۇنىڭدىن ئىلگىرىكى كىتابلىرىمىزدا سۆزلەپ ئۆتكەن ، لېكىن بىز بۇ يەردە پەقەت رېئاللىق ۋە ئىلمىي ستاتىستىكا خاتىرىلىگەندەك مۇشۇ ھەقىقەتنى ئىسپاتلاشقا ۋە ئۇ ھەقىقەتنىڭ شاللاق ھازىرقى زامان جاھىلىيىتى گىرىپتار بولغان جىنسىي بۇزۇلۇش بىلەن بولغان مۇناسىۋىتىنى ئىسپاتلاشقا كۆڭۈل بۆلىمىز .



بىز يۇقىرىقى «ئەخلاق» بابىدا كۆرسىتىپ ئۆتكەن ئاشۇ رەسۋاچىلىقلار مەيدانغا كېلىدۇ . مىللەتلەرنىڭ يىمىرىلىشى ۋە كۇرەش مەيدانلىرىدا مۇستەھكەم تۇرۇشتىن ئاجىزلىشىشى . . .

ئەخلاقىي بۇزۇقچىلىقنىڭ كەڭرى تارقىلىشى ؛ ھەتتا ھاكىمىيەت ئاپپاراتىغا چېتىلىپ ، دۆلەتنى خەتەرگە ئۇچرىتىدۇ . . . ھەربىي مەخپىيەتلىكنى سېتىۋېتىش ، پاسكىنا ھۇزۇر ئۈچۈن جاسۇسلارغا ئىمكانىيەت ياردىتىپ بېرىشنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ .

ئەنگلىيىدىكى بروۋفيمۇ رەسۋاچىلىقى . . . ئامېرىكىلىق دىپلوماتىيىچىلەر سەرگەردان ياشلارنىڭ ئازغۇنلۇقى . . .

خەتەر سېگنالى شۇنداق جاكارلايدۇ :

ھازىرقى زامان جاھىلىيىتىدىكى ئەڭ چوڭ ئىككى دۆلەت — روسىيە ۋە ئامېرىكا ياشلىرى چۈشكۈن ۋە شاللاق ياشلار ، ئۇلار شەھۋانىيەت دول-

قۇنلىرىغا غەرق بولۇپ كەتكىنى ئۈچۈن ، دۆلەتنىڭ كەلگۈسىدىن خاتىرجەم بولغىلى بولمايدۇ .

× × ×

دېمەك ، ئۇ ئىنسان تەبىئىتىنىڭ ئاگاھلاندۇرۇشى ! مەسىلە ھەممىگە تونۇشلۇق بولغان تار مەنىدىكى «ئەخلاق» دائىرىسىدىلا چەكلەنمەيدۇ . ئۇ بۇنىڭدىن نەچچە ھەسسە ھالقىپ كەتكەن . چۈنكى ، ئۇ مۇشۇ «ئىنسان» نىڭ مەسىلىسى .

چەكلىمىسىز ئەركىنلىك ۋەيران قىلىپ ھايۋانلار دۇنياسىغا چۈشۇ-رۇپ قويغان ئىنسان . . . تىزگىنسىز ھايۋان مەسىلىسى

مەن «تەرەققىيات ۋە مۇستەھكەملىك» دېگەن كىتابىمدا مۇشۇ چەكلى-مىسىز ئەركىنلىكنىڭ مۇقەررەر نەتىجىلىرىنى بايان قىلىپ ئۇنىڭ يالغۇز مۇشۇ ھازىرقى زامان جاھىلىيىتىنىڭ خۇسۇسىيىتى بولماستىن ، بەلكى يەر شارىدىكى ھەربىر جاھىلىيەتتە يەنى گرىك ، رىم ، پارس جاھىلىيىتىدە مەۋجۇت بولۇپ ئۆلارنى ھالاكەتكە ئۇچراتقان بەلگىلەر ئىكەنلىكىنى سۆزلەپ ئۆتكەنىدىم . . . دەرۋەقە ئاشۇ ئەركىنلىك بۈگۈن ھازىرقى زامان جاھىلى-يىتىدىمۇ مەۋجۇت بولۇپ ، ئۇ ئۆز يولىدا ئىنسانىيەت مەۋجۇدىيىتىنى ھالاكەتكە سۆرەپ ماڭماقتا . . . !

لېكىن ، ئەستە تۇتۇشقا تېگىشلىك ھەقىقەت شۇكى ، ھازىرقى زامان جاھىلىيىتىنىڭ ھالاكەتلىك ئەمەلىيىتى نەچچە ھەسسە قورقۇنچلۇق ۋە قاباھەتلىكتۇر . چۈنكى ، ئۇ ئىلگىرىكى جاھىلىيەتلەرگە ئوخشاش بۇزۇقچى-لىقنى ئۆز يولىغا تاشلاپ مېڭىۋەرمەستىن ، بەلكى «ئىلمىي» تايانچلارنى ئۇنىڭغا ئارقا تىرەك قىلىدۇ .

ئېغىش ۋە بۇزۇلۇشنى ئاقلايدىغان نەزەرىيە ۋە ئېقىملار بۇنىڭدىن ئىلگىرى ھەربىر جاھىلىيەتتە مەۋجۇت بولسىمۇ ، بىراق ھالاكەتكە «ئىل-مىيلىك» كىيىمىنى كىيدۈرۈپ ئۇنى ئىنسانلار ئارىسىدا كەڭرى تارقىتى-

ۋاقتان هازىرقى زامان جاھىلىيىتىگە ئوخشاش «ئىلمىيلىك» كىيىمىنى كىيىمىگەنىدى .

ئۇنىڭدىن باشقا ، گېزىت ، رادىئو ، كىنو ، تېلېۋىزىيە قاتارلىق ئاخبارات ۋاستىلىرى ۋە ئۇنىڭ ئارقىسىدا بۇزۇقچىلىقنى تەبرىكلەپ «غەيرىي مىللەتلەرنى» ۋەيران قىلىش خۇشاللىقىدا چاۋاك چېلىۋاتقان دۇنيا يەھۇدىي قىساسچىلىرى بۇرۇنقى جاھىلىيەتلەردە مەۋجۇت ئەمەس ئىدى .

× × ×

بۇ ئىشلارنى تار مەنىدىكى «ئەخلاق» سۈرىتىدىلا بايان قىلىشنى خالاپ كەتمىدۇق . چۈنكى بەزىلەر ئەخلاق «ھاياتتىن» ئايرىلغان باشقا نەرسە دەپ ئويلاۋاتىدۇ .

لېكىن ، بىز 20 ـ ئەسىر جاھىلىيىتىنىڭ رېئال تۇرمۇشىدىكى ئەمەلىي ھادىسىلەرنى قانداق كۆردۇق ؟ كىشىلەر ئەخلاق دۇنياسىدىلا چەكلەنگەن ئەخلاقىي بۇزۇقچىلىق دەپ قارىغان نەرسە ماھىيەتتە تۇرمۇش رېئاللىقىغا كەڭ تارالغان ، روھىيەت ۋە جەمئىيەتنى ۋەيران قىلىدىغان بۇزۇقچىلىقتۇر . تۇرمۇش رېئاللىقىدىكى بۇزۇقچىلىق ئاخىرقى ھېسابتا ئەخلاقىي بۇزۇقچىلىقتۇر . مەيلى ئۇ سىياسىي ياكى ئىجتىمائىي ، ياكى ئىقتىسادىي ، ياكى جىنسىي بۇزۇقچىلىق بولسۇن ۋە ياكى سەنئەتكە مەنسۇپ بۇزۇقچىلىق بولسۇن . . . ئاخىرقى ھېسابتا ھەممىسى ئىنسان تەبىئىتىدىكى بۇزۇقچىلىقتۇر . ئەخلاق ئۇ تەبىئەتنىڭ تەڭشىگۈچىسىدۇر . ئۇ ھەرگىزمۇ ئىنسان تەبىئىتىدىن ئايرىلىپ نەزەرىيە دۇنياسىدا ياشايدىغان نوقۇل شەيئىي ئەمەس . . .

«بىلىملىك» ، «ئەقىللىق» ۋە «پاراسەتلىك» ، ھازىرقى زامان جاھىلىيىتى ئىنسان تەبىئىتىنىڭ ماھىيىتىدىن ۋە ئەخلاقنى شەكىللەندۈرگەن تەبىئەت كونتروللۇقىدىن پۈتۈنلەي قارىغۇ بولۇۋالغان جاھىلىيەتتۇر .

# سەنئەتتىكى بۇزۇقچىلىق

سەنئەت ھاياتنىڭ بىر كۆرۈنۈشى بولۇپ . . . ئۇ سەنئەت بولۇشتىن باشقا ھېچنېمىگە يارىمايدۇ .

«سەنئەت رېئاللىق ئۈچۈن» ھەرگىزمۇ . . . «سەنئەت سەنئەت ئۈ-چۈن» دەيدىغان گەپ يوق دەپ چۇقان سېلىشۋاتقان «رېئالىزم» ئېقىمىنىڭ تەرەپدارلىرى خالىغانچە چۇقان سالسۇن ! مەلۇم مەزگىللەردە نامايەن بول-غىنى سەنئەتنىڭ ، سەنئەت ئۈچۈن قۇرۇلۇشى بولۇپ ، ھەرگىزمۇ رېئاللىق ئۈچۈن ئەمەس .

سەنئەت ئىنسانلار ھاياتىدىكى رېئاللىقنى ئاستىن - ئۈستۈن قىلىۋې-تىدۇ . ئەگەر قانداقتۇر بىر سەۋەبلەر تۈپەيلىدىن — ئۇلارنىڭ روھى — سەنئەتنىڭ مۇشۇ خىل تورىغا قىزىقمىغان بولسا ئۇنىڭ مەۋجۇت بولۇشى ۋە كىشىلەر ئوتتۇرىسىدا راۋاجلىنىشى مۇمكىن ئەمەس ئىدى .

مەسىلەن ، رومانتىزىم رېئاللىقتىن قېچىپ يات شاللاق فانتازىيىگە پەرۋاز قىلىشنى ئەكس ئەتتۇرسە ، بۇ سەنئەتنىڭ سەنئەت ئۈچۈن بولۇشى-دىن باشقا ھېچنەرسە ئەمەس . . . چۈنكى ، ئاشۇ تارىخىي دەۋرلەردە كىشى-لەر رېئاللىقتىن قېچىپ يات غەلىتە خىيالىي نەرسىلەرنى ياخشى كۆرەتتى . شۇ سەۋەبتىن سەنئەت پۈتكۈل ئەھۋالدا ھاياتنىڭ بىر كۆرۈنۈشى بولىدۇ . گەرچە ھايات رېئاللىقىدىن قېچىشنى ئەكس ئەتتۇرسىمۇ !

× × ×

مانا بۇ ئۆز نۆۋىتىدە تىلغا ئېلىپ ئۆتۈشكە تېگىشلىك بىر مۇقەددىمە . ئەمما ، ئۇنىڭ ئەسلىي ئورنى سەنئەت ھەققىدىكى ئوبزورلار بولسىمۇ ، بىراق بۇ يەردە ئۇنى بايان قىلىپ ئۆتىمىز . چۈنكى ئۇ بىزگە جاھىلىيەت

جەمئىيەتتە ئۈزلۈكسىز پەيدا بولۇۋاتقان جاھىلىيەتنىڭ ئېغىشىغا ئەگە- شىپ ئېغىشتىن باشقىغا يارىمايدىغان جاھىلىيەت سەنئىتىنىڭ ئازغۇنلۇقلى- رىنى چۈشىنىشنىڭ ئاچقۇچىنى تەقدىم قىلىدۇ ! چۈنكى ، ئۇ- ھەرقانداق ئەھۋالدا- ھايات كۆرۈنۈشلىرىدىن بىر كۆرۈنۈش بولىدۇ ، خالاس !

× × ×

غەرب سەنئىتىدىكى دىققەتنى ئۆزىگە ئەڭ بەك تارتىدىغان تۇنجى ئىش بۇددىزىم سەنئىتى ! ئۇ پەقەت بۇددىزىم مۇھىتىدىلا پەيدا بولىدۇ . ئاخىرقى ھېسابتا ئۇ بۇددىزىم ئېتىقادىغا ئىگە ئادەملەرنى پەيدا قىلىدۇ

بۇ سەنئەتنىڭ ئاجايىپ «ئىنساني» گۈزەللىكلىرى بولۇپ ، چوڭقۇر ۋە يۈكسەك گۈزەللىك ئىنسان روھىيىتىنىڭ چوڭقۇر قاتلاملىرىغا ئۇنىڭ ئارزۇ - ئارمانلىرىغا ، خۇشاللىق ۋە ئازابلىرىغا ئوپئوچۇق نۇرلارنى تاشلاي- دۇ . ئىنساني تۇيغۇلارنى يۈكسەك بىر دۇنياغا ئېلىپ كېتىدۇ .

بۇددىزىم سەنئىتىنىڭ ئىچكىرى قىسمىدىكى بۇ خىل گۈزەللىك سەۋە- بىدىن كىشىلەر سەنئەت بۇددىزمغا مەنسۇپ بولۇش كېرەكەم ، سەنئەتتىكى بۇددىزىم يۈزلىنىشى مۇشۇ سەنئەتكە گۈزەللىك بېغىشلاپ ئۇنى تېخىمۇ چىرايلىق ، جەزبىدار قىلىدىغان زىبۇ - زىننەت دەپ ئويلىدى .

سەنئەت گۈزەللىكى ، دېمەك ھەربىر شەيئىگە نىسبەتەن جاھىلىيەتنىڭ ئۆزى دېمەكتۇر . ياخشىلىقتىن بىر پۈتۈن ئايرىلغان مۇتلەق رەزىللىك مەۋجۇت بولمايدۇ .① ئۇ ھەرقانچە بۇزۇلسىمۇ ، ئۇنىڭدا ئۇيەر - بۇيەرگە چېچىلغان ياخشىلىق پارچىلىرى بولىدۇ .

لېكىن ، بۇ چېچىۋېتىلگەن ياخشىلىق جاھىلىيەتنى جاھىلىيەتنىڭ بەلگىلىرىدىن پاكلىيالمايدۇ . ھامان جاھىلىيەتنىڭ ئاقىۋىتىدىن . . .ۋە

---

① چۈنكى ، ئىنسان روھىيىتى ئۆزىنىڭ ئومۇمىي يىغىندىسىدا مۇتلەق رەزىللىككە ئورۇن قالدۇرمايدۇ .

ئازغۇنلۇقىنىڭ ھالاكەتكە ئۆلىشىپ كېتىدىغان ئىزچىل داۋاملىشىشىدىن ئۇنى قۇتقۇزۇپ قالالمايدۇ.

غەرب سەنئىتىدىكى يوچۇن كۆرۈنۈشلەر تارىختىن بۇيان ياكى «ئىلاھ» لارنى ئارقا كۆرۈنۈش قىلدى ياكى «ئىلاھ» لار بىلەن ئىنساننىڭ تىركىشىشىنى ئارقا كۆرۈنۈش قىلدى. (ئەمما، مەن بۇلارنى ئانچە ئېنىق بىلىپ كەتمەيمەن. چۈنكى، مەن بۇ كۆرۈنۈشلەرنى تېخى تەتقىق قىلىپ باقمىدىم. باشقىلارنىڭ سەزگۈرلۈك بىلەن ئۇنى ھېس قىلىپ ئۇ ھەقتە تەتقىقات ئېلىپ بېرىشىنى ئۈمىد قىلىمەن)

ئىنسانى سەنئەت ئىجادىيىتىدىكى بۇ «ئىنساني» بەلگىنىڭ قايسى چەكتە توختايدىغانلىقىنى يەنى ئاللا بىلەن ئىنسان چۈشەنچىسى ۋە ئاللا بىلەن ئىنساننىڭ مۇناسىۋەت چۈشەنچىسىنى ئارقا كۆرۈنۈش قىلغان ئۇ سەنئەتنىڭ قايسى دائىرىدە ئاخىرلىشىدىغانلىقىنى مەن بىر نەرسە دېيەلمەيمەن.

مۇشۇ كۆرۈنۈشلەرنىڭ سەۋەبىدىن — ئۆزىگە خاس سۈپەت بىلەن — غەرب سەنئىتىدە بۇزۇقچىلىقى ئاشكارا بولدى... چۈنكى، ئۇ سەنئەت ئەقىدىنىڭ ئېغىپ كېتىشلىرىگە قەدەممۇقەدەم ئەگىشىدۇ. ئەقىدىنىڭ ئازغۇنلۇقلىرى ئىچىگە چۈشۈپلا كېتىدۇ.

ياۋروپا تارىخى باشلانغاندىن بېرى، گرىك سەنئىتى — ئەڭ كۆركەم نەتىجىلىرىدىمۇ — ئىلاھلار بىلەن ئىنسان ياكى «تەقدىر» بىلەن ئىنسان ئوتتۇرىسىدىكى كىشىنى بىزار قىلىدىغان نەپرەتلىك كۆرەشلەرنى ئەكس ئەتتۈرىدۇ.

گرىتسىيىنىڭ بارلىق مەشھۇر ئوپېرالىرى مۇشۇ خىل تىركىشىشلەرنىڭ تەسىرىدىن زادى خالىي ئەمەس.

ئىنسان ئۆزىنى ئىسپاتلىماقچى بولىدۇ... ۋەھالەنكى ئۇ تەقدىر ۋە ئىلاھلار بىلەن تىركىشىشتىن باشقا ئۆزىنى ئىسپاتلاشنىڭ يولىنى كۆرەلمەيدۇ... ھەر قېتىم ئىنسان ھەق ئۈستىدە بولىدۇ. تەقدىر ياكى ئىلاھلا-

ر بولسا . . . مۇستەبىتلىك قىلىش ئارزۇسىدىن باشقا روشەن مەنتىقە ۋە چۈشىنىشلىك بىرەر سەۋەبسىز ئۇلارغا ئۆز بېشىمچىلىق بىلەن ھۆكۈمرانلىق قىلىدۇ .

ياخشى قەھرىمان تەقدىرنىڭ قولىدا ياكى قەھرىمانغا مەقسەتلىك ھۇجۇم قىلىدىغان شەپقەتسىز زوراۋان ئىلاھلارنىڭ قولىدا ۋەيران بولغان چاغدا تراگېدىيە يۈز بېرىدۇ . . . قەھرىمان زوراۋان ئىلاھلارغا جەڭ ئېلان قىلغانلىقى ؛ ئىنساننى ئۆزىگە مەجبۇرى بويسۇندۇرىدىغان تاشقى كۈچكە ئاۋاز قوشماستىن ، بەلكى ئۆز تارىخىنى ئۆزى ياساپ ئۆز بېشىمچىلىق بىلەن «ئىلاھلىقىنى» ئۇنىڭدىن تارتىۋالماقچى بولغىنى ئۈچۈن ئۇنى جازالىماقچى بولىدۇ .

تراگېدىيىنىڭ ئاخىرىدا شۇنداق تۇيغۇلار پەيدا بولىدۇ . . .

ئىنسان ياخشى ، ئۇ زۇلۇمغا ئۇچرايدۇ . . . ئىلاھلار رەزىل ، ئۇلار زالىم . بويسۇندۇرغۇچى زالىم بىلەن بويسۇنغۇچى «ياخشى» ئوتتۇرىسىدا يارىشىشنىڭ ئامالى يوق . . .

مۇشۇنداق جاھىلىيەتچە تەسەۋۋۇر سايىسىدا «گۈزەل سەنئەت» ئۈنۈپ چىقتى . ئۇ سەنئەت ئىنسانىيەت روھىيىتىنىڭ چوڭقۇر قاتلاملىرىغا يېڭى مەزمۇنلارنى قوشىدۇ . . . بەزىدە يۈكسەك چوققىلارغا پەرۋاز قىلدۇرىدۇ . لېكىن ، ئاشۇ خىل تىركىشىشنى تەقدىم قىلىدىغان زەھەرلىك مۇھىت بۇ خىل سەنئەت گۈزەللىكىنى بۇزۇپ ، ئۇنىڭغا كىشىنى بىزار قىلىدىغان مەزمۇنلارنى قېتىۋېتىدۇ .

گرېك سەنئىتى ئەكس ئەتتۈرگەن ئىنسانىيەتنىڭ ئۆسمۈرلۈك مەزگىلىدىكى مۇشۇ خىل ئازغۇنلۇقلارنىڭ- روھى بۇزۇلۇش تەرەپتىن- پەيدا بولۇشىنى چۈشىنىشكە بولىدۇ . ئۆسمۈرلۈك دەۋرىدە باللار يېتەكلەيدىغان كىشىلەرنىڭ «سۆزىنى» رەت قىلىش ئارقىلىق ئۆزىنى كۆرسىتىشنى ياخشى كۆرىدۇ . گويائۇ مۇشۇ يولىيورۇق بەرگۈچى شەخسنىڭ يېتەكچىلىكىدە ئۆزىنىڭ ئاجىز ۋە بىچارە ئىكەنلىكىنى ھېس قىلىدۇ . «چوڭ شەخس» ئۆزىدىن باشقا ھېچكىمگە بويسۇنمايدۇ . شۇ سەۋەبتىن ئۇ ئۆزىنى چوڭ دەپ قارىغانلىقى ئۈچۈن چوڭلارنىڭ يولىيورۇقىغا قارشى چىقىپ ئۇلارغا جەڭ

ئېلان قىلىدۇ . . . بۇ خىل ئازغۇنلۇق يۇقىرى چەككە يەتكەن چاغدا ، چوڭلارنىڭ ئۇنى كۆزگە ئىلماي ئۇنىڭ دەرىجىسىنى چۇشۇرۇۋەتكەنلىكىنى ھېس قىلىدۇ . كىچىكلەرنىڭ چوڭلارغا بولغان قارشىلىقى قانچە كۈچەيسە چوڭلارمۇ ئۇلارغا بولغان يوليورۇقىنى شۇنچە ئاشۇرىدۇ . مۇشۇ يوليورۇققا قارىتا نەپرەت ۋە ئۆچمەنلىك ئاشقانسېرى بۇنىڭغا قارشى چىقىپ ئاشۇ چوڭلارنىڭ ھەممىسىنى بىر يولىلا ئاغدۇرۇپ تاشلاش كېرەكلىكىنى چىن دىلىدىن ئارزۇلاپ قالىدۇ .

مانا بۇ پسىخولوگىيىلىك ئانالىز چوڭقۇر بىلىدىغان خەتەرلىك ئازغۇنلۇق ! بۇ ئازغۇنلۇق جاھىلىيەتتىكى گىرىكلەر روھىنى قاپلىۋالدى . نەتىجىدە — بەزى تەرەپلىرى گۈزەل بولغان — بۇ سەنئەت دولقۇنى كېلىپ چىقتى . ئۇ سەنئەت ئىنسان بىلەن ئىلاھلار ئوتتۇرىسىدا يۈز بېرىۋاتقان تىركىشىش كەلتۈرۈپ چىقارغان كىشىنى بىزار قىلىدىغان بۇ خىل مەزمۇنلاردىن ساقلىنالمايدۇ .

يالغۇز پرومىتى ئەپسانىسىلا بۇ تىركىشىشنى ئەكس ئەتتۈرمەيدۇ ، بىراق ئۇ گىرىك ئوپېرالىرى ئوخشىمىغان دەۋرلەردە خاتىرىلىگەن ئەپسانىلەرنىڭ يىغىندىسىدۇر . ئۇ بىر ئازغۇنلۇق !

ئىنسانىيەتنىڭ ئۆسمۈرلۈككە نىسبەتەنمۇ شۇنداق . ھەرقانداق ئۆسمۈر چوڭلارغا نىسبەتەن بۇنى ھېس قىلمايدۇ . بەلكى ئۆزىنىڭ نورمال سۈرىتىدە ئۇلارغا مېھرىنى بېغىشلايدۇ . چوڭلارنىڭ يوليورۇقلىرى ئۇنىڭ كۆڭلىگە ئازار بېرىپ قويغىنى ئۈچۈن بەزىدە ئۇنىڭدىن خاپا بولۇپ قېلىشىمۇ مۇمكىن . چۈنكى ، روھىيەت ئۆز تەبىئىتىدە تەقىدنى ئۆچ كۆرۈپ ماختاشنى ياقتۇرىدۇ . بىراق ، ئۇ چوڭلارنىڭ غەمخورلۇقىغا ئېرىشكەن ئاساستا ئۆزىگە تايىنىپ ئاندىن ئۆزىنى كۆرسىتىشنى ياقتۇرۇپ قالىدۇ . . . ئىشلار بۇ دەرىجىدىكى ئۆچمەنلىك ، نەپرەت ۋە ۋەيران قىلىشقا بولغان قىزغىنلىققا يېتىپ بارمايدۇ . شۇنداقلا ، باشقىلارنىڭ ئۆزىگە بولغان شەكسىز ئۆچمەنلىكىنى تەسەۋۋۇر قىلىش بولسا ، پەقەت ئازغۇنلۇق ئىچىدىلا مەيدانغا كېلىدۇ .

ئاشۇ خىل ئازغۇنلۇق گىرىك جاھىلىيىتىنىڭ سەنئەتلىرىدە روشەن

ئەكس ئەتتى. چۈنكى، سەنئەت روھىيەتتىن بىر كۆرۈنۈش، سەنئەت ھاياتتىن بىر كۆرۈنۈش.

× × ×

ئەنە ئاشۇ تۈرمۈش ۋە سەنئەتتىكى گرېك جاھىلىيىتىنىڭ بەلگىلىرىدىن بىر بەلگە.

يەنە بىر بەلگە، بەدەنگە چوقۇنۇش... بۇددىزم ئېتىقادى گۈزەل بەدەنلەردىن ئىبادەت قىلىدىغان ئىلاھنى پەيدا قىلدى ھەمدە ئۇنىڭغا سوۋغىلارنى تەقدىم قىلدى. گۇمانخورلار بۇنى ھەۋەس ئەمەس، بەلكى سەنئەت دەپ ئويلىدى! سەنئەت گەرچە ئىنسان بەدىنىدە مۇجەسسەملەشكەن بولسىمۇ، بىراق، ناخشا ـ ئۇسسۇل ۋە مۇتلەق گۈزەللىكنى تەسۋىرلەش بىلەن ھاڭ ـ تاڭ قالدۇرىدۇ. بۇ خىل جاھىلىيەتتە پاكىتقا يارىمايدىغان ساختىلىقلار ئىنتايىن كۆپ. جىسمانىي شەھۋەتكە ئەمەس، بەلكى تەڭداشسىز گۈزەللىككە چوقۇنىدۇ، دەپ قارالغان گرېكلارنىڭ تۇرمۇش رېئاللىقى ئەڭ ئاخىرىدا گرېك مەدەنىيىتىنى ۋەيران قىلغان ئەخلاقىي بۇزۇقچىلىقلار بىلەن توشۇپ كەتتى. شۇنداقلا گرېكلارنىڭ مۇھەببەت ۋە گۈزەللىك ئەپسانىلىرى ئىنسان ۋە ئىلاھلار قۇلاق تۈۋىگىچە غەرق بولۇپ كەتكەن بۇزۇقچىلىقلار بىلەن لىق توشتى.

دېمەك، بۇ گۈزەللىككە چوقۇنۇشنى ئارقا كۆرۈنۈش قىلغان مۇشۇ تەننىڭ شەھۋىتى بولدى.

× × ×

قەدىمكى گرېك جاھىلىيىتىدىكى بۇ ئىككى ئازغۇن جاھىلىيەت گۈللىنىش دەۋرىدىن باشلاپ تا بۈگۈنكى دەۋرگىچە غەرب سەنئىتىگە ئۈزۈندىن ـ ئۈزۈن سايە تاشلىدى. قىسقىغىنا خرىستىئان دىنى دەۋرىدىن كېيىنكى

مەزگىللەردە سەنئەت «ئىلاھ»نى ئارقا كۆرۈنۈش قىلغان بولۇپ، بۇ خىل كۆرۈنۈشنى غەرب چېركاۋلىرى تەقدىم قىلدى ھەمدە گرېك ۋە رىم جاھىلىيەت تۇزۇمى ئىلاھنى گەۋدىلەندۈرۈش ۋە ئىلاھ ئۈچۈن تۇرغۇزۇلغان بىر-قانچە ھەيكەللەر ئارقىلىق ئەمەلىي رېئال بۇتپەرەسلىك كۆرۈنۈشىدە ئۇنىڭغا ئىبادەت قىلىشتا مەدەتكار بولدى.

مۇشۇ مەزگىلدىن كېيىنكى گۈللىنىش دەۋرىدىن باشلاپ گرېك روھى ئىدىيە ۋە سەنئەت يۈزلىنىشكە ئۈچۈقتىن ئوچۇق بىر پۈتۈن ھۆكۈمرانلىق قىلىپ ئىنسانلارنى ھەممە ئىشتا تولۇق گرېك بۇددىزىمغا قايتۇرۇپ كەلدى.

ياۋروپا بىر مەزگىل ئۆزىنىڭ ئارىلاشما ئوبرازى بىلەن ياشىغان دەۋر ئۆتۈپ كەتتى. شۇ ۋاقىتتا خرىستىئان دىنى ۋە گرېتسىيە روھى تەڭ مەۋجۇت ئىدى. ئەقىدىدە خرىستىئان ئىدىيە ۋە سەنئەتتە گرېكلارغا تەۋە ئىدى. ئۇزاق ئۆتمەي ئاستا - ئاستا ھەممە ئىشتا تولۇق بۇددىزىمغا پەرۋاز قىلدى.

ياۋروپا چېركاۋىدىن ۋە كىشىلەرنى قول قىلىۋاتقان چېركاۋ ئىلاھىدىن قېچىپ «تەبىئەت» كە چوقۇنىدىغان دەۋر يېتىپ كەلدى.

ياۋروپا سەنئەت تارىخىدىكى بۇ دەۋر رومانتىك ھەرىكەتلەر بىلەن چەمبەرچەس باغلىنىپ كەتتى... بۇ رومانتىك ھەرىكەت ئىلاھنى تەسەۋۋۇر قىلىشتىكى ئازغۇنلۇقنى ئارقا كۆرۈنۈش قىلغان يەنە بىر سەنئەت.

.. رومانتىك ھەرىكەتلەر قانداقتۇر «تەبىئەتنى» «تاڭ قالدۇرۇش» ھەرىكىتى بولماستىن، بەلكى تەبىئەتكە چوقۇنۇش ھەرىكىتى بولدى.

ئەنە ئاشۇ ئازغۇنلۇقنىڭ توپ مەنبەسىدۇر.

تەبىئەت بىلەن ئۆزئارا مۇناسىۋەتتە بولۇش ئەسلىي ئىنسانىي تۇيغۇ.

.. ئۇ ئىنسان تەبىئىتىنىڭ چوڭقۇر قاتلاملىرىغا يوشۇرۇنغان، ئىنسان يارىتىلدى. ۋەھالەنكى، ئۇنىڭ ۋە تەبىئەت، كائىنات ۋە باشقا جانلىقلار بىلەن جۇشقۇن مۇناسىۋەت ئورنىتىش خاراكتېرى قوشۇپ يارىتىلغاندى. شۇنداقلا، ئىنسان يارىتىلغان چاغدا ئۇنىڭ تەبىئىتىدە «گۈزەللىك» — نىڭ چەك - چېگرىسى ۋە ئۆلچەملىرى، رەڭ ۋە مەزمۇنلىرى ھەمدە ئۇنىڭ

ھەربىر كۆرۈنۈش — دىن يوشۇرۇن ھۇزۇرلىنىش تۇيغۇسى بار ئىدى.

ئۇنداقتا گۈزەللىكتىن ھەيران قېلىش، ئازغۇنلۇق ئەمەس، بەلكى ئۇنىڭ بولماسلىقى ئىنسان مەۋجۇدىيىتىدىكى يېتەرسىزلىك ۋە ساغلام تەبىئەتتىن ئېغىش دەپ قارىلىدىغان تەبىئىي بىر ئىش.

لېكىن، قايسى خىل سۈرەتتە بولمىسۇن، گۈزەللىككە چوقۇنۇش بۇددىزىم زالالىتى بولۇپ، گۈزەللىكنى ياراتقۇچى ئاللاغا چوقۇنىدىغان ۋە گۈزەللىكتىن ھەيران قېلىش جەريانلىرىدا ئۇنىڭغا (ئالالاغا) ئىبادەت قىلىدىغان ساغلام تەبىئەت ئۇنداق ئازغۇنلۇققا قايتمايدۇ.

بۇ ئىككىسى ئوتتۇرىسىدىكى پەرق ئىنتايىن زور. لېكىن، بۇ گۈزەللىك بۇتقا ئىبادەت قىلمايدۇ. مۇشۇ بۇتپەرەسلىكنى ئاقلاش ئۈچۈن ئېيتىلغان شېرىن ـ شېكەردەك «گۈزەل» سۆزلەر شۇكى: «تەبىئەت» ئاللانىڭ «مۇنبىرى» دۇر. گۈزەللىك ئاللانىڭ سۈرىتىدۇر. بىز ئاللانىڭ يارىتىش سەنئىتىگە ئىبادەت قىلىمىز. كۆزلەرنى چاقنىتىدىغان، بۇ خىل رومانتىك گۈزەللىكمۇ شۇنىڭ ئىچىدە. بۇنداق سۆزلەر كىشىلەر ئەمەلىيەتتە كۆز بىلەن كۆرگەنگە چوقۇنىدىغان بۇتپەرەسلىك ئىچىگە سىڭىپ كەتكەن ئاشۇ خىل بۇددىزىم روھىنى ھەرگىز يوشۇرۇپ قالالمايدۇ.

چۈنكى ئۇ «ئاللا» نىڭ روھىنى بىلىشتىن ئاجىز كېلىدۇ ۋە روھىنى كۆز بىلەن كۆرگىلى بولمايدۇ.

مۇشۇ خىل چۈشەنچە بىلەن ئېيتقاندا، رومانتىزم ئازغۇن بۇتپەرەسلىك ھەرىكەت. «رېئالىزمچىلار» كۆرۈۋاتقان ئاشۇ خىل ئازغۇنلۇقنى ھېسابقا ئالمىغاندىمۇ، بەربىر شۇنداق. ئۇنداق بولۇشى ئۇنىڭ رېئاللىقتا ياشىمىغانلىقى ئۈچۈن ئەمەس، بەلكى رېئاللىقتىن قېچىش ھەرىكىتىنى ئەكس ئەتتۈرگەنلىكى ئۈچۈندۇر.

× × ×

ياۋروپالىقلار «ئازغۇن» رومانتىزمدىن يېڭى سەنئەت جاھىلىيىتىگە

كۆچتى .

دەل ئاشۇ ئازغۇن «رېئالىزم»دۇر.

ئۇ بەزىدە ، ئىبادەتتىكى بۇرۇلۇشنى ئىپادىلىسە ، يەنە بەزىدە ئىلاھتىن-كى بۇرۇلۇشنى ئەكس ئەتتۈرىدۇ .

تەبىئەتنىڭ سىرلىرى «ئېچىلىپ» ياۋروپا تەسەۋۋۇر قىلغاندەك ئىنسانىي ئىلىم تەبىئەتنى بويسۇندۇرۇپ ، ئۇنىڭ جەلپكارلىقىنى يوقاتقاندىن كېيىن تەبىئەتكە چوقۇنۇش بىكار قىلىندى . ئىنسان سانائەت ئىنقىلابى ، ئىلىم ۋە كەشپىيات زالالىتى ھەمدە «ئىنسان»نىڭ ئىقتىدارى ئازغۇنلۇقى ئاستىدا يېڭى چوقۇنۇشقا كۆچتى .

يېڭى ئىبادەت — ئۇ — ئىنسانغا چوقۇنۇش ئىدى . مانا ئەمدىلىكتە ئىنسان بۇنىڭدىن ئىلگىرىكى نادانلىق ۋە ئاجىزلىق مەزگىللىرىدە ئېتىقاد قىلغان ، ئاللاغا چوقۇنۇشتىن — بىراقلا ئۆزگە چوقۇنۇشقا ۋە ئۆزىنى ئىلاھ تىكلەشكە قايتىۋالدى .

بەزىدە غەرب سەنئىتى يېڭى ئىلاھقا ئەگىشىدۇ . . . تەبىئەت ئورنىدا ئىنسانغا ئەھمىيەت بېرىشكە يۈزلىنىدۇ .

بىزنىڭ قارىشىمىزچە ، ئىنسانغا «ئەھمىيەت» بېرىش ھەرگىزمۇ سەنئەت ياكى تۇرمۇش رېئاللىقىدىكى ئازغۇنلۇق ئەمەس ، ئىنساننىڭ ئۆزگە ئەھمىيەت بېرىشى ئۆزىنىڭ ھاياتى ۋە ئىش - ئىزلىرى ، قىيىنچىلىق ۋە كۈرەشلىرى ، زېمىن يۈزىدىكى تىرىشچانلىق ۋە مۇشەققەتلەرنى تەسۋىرلەش بىلەن كىشىنى سۆيۈندۈرىدىغان تەبىئىي ئىش ،

لېكىن ئازغۇنلۇق دەل «ئىنسانغا» چوقۇنۇش !

ياۋروپا سەنئىتىنىڭ مۇشۇ مەزگىللەردە ئىنسانغا ئەھمىيەت بېرىشى ئىلاھقا «جەڭ ئېلان قىلىش» ئۈچۈن ئىدى . ئىشلار سەنئەت ساھەسىدىن چوقۇم ئاللانى يىراق قىلىش ، دىنىي تۇيغۇلارنى ۋە سەنئەت مۇھىتىدىكى «توغرا» ئىدىيىلەرنى چەكلەش بىلەنلا ئاخىرلاشماستىن ، بەلكى ھەرقانداق دىنىي تۇيغۇ ۋە ھەر بىر ئاللاغا يۈزلىنىشنى مەقسەتلىك ھالدا قەبىھلىك بىلەن مەسخىرە قىلىشقا ئۆتۈپ كەتتى . ئىشلار ئازغۇن «دىندارلارنى» مەسخىرە قىلىش بىلەن چەكلىنىپ قالمىدى . . . سەنئەت ھەقىقىي دىنىنىڭ

ئوبرازىنى گەۋدىلەندۇرۇش ۋە ئۇنىڭ ساپ سۇرىتىنى كىشىلەرنىڭ قەلبىدە ۋە تۇيغۇسىدا مۇستەھكەملەش ئۇچۇن ، ئازغۇن «دىندارلار»نى خالىغانچە مەسخىرە قىلىسا تامامەن بولاتتى .

بىراق ، سەنئەت بۇ مەزگىلدە توغرا دىنىنىڭ ئوبرازى ، پاكلىقى ۋە مۇقەددەسلىكىنى گەۋدىلەندۇرۇش ئۇچۇن دىندارلارنى مەسخىرە قىلمىدى . بەلكى ، ماھىيەتتە پۇتكۇل دىنىي چۇشەنچىلەرنىۋە ئاللاغا ئىشىنىشنىڭ «پاكلىقىنى» مەسخىرە قىلىش ئۇچۇن دىندارلارنى ئارقا كۆرۈنۇش قىلدى . يەر شارىنىڭ ھەرقايسى جايلىرىغا «ئاتېزىمچىلىق» ئەدەبىياتى ، ئاللا ئالدىدىكى يۈزى قېلىنلىق ، ئاللاغا چوقۇنۇشنى مەسخىرە قىلىش بىلەن توشۇپ كەتكەن ئەدەبىيات كەڭرى تارقىلىپ كەتتى ھەمدە بۇلار «ئىدىيە ئازادلىقى» دەپ تەرپلەندى .



لېكىن ، شۇ ۋاقىتنىڭ ئۆزىدە ئىككى جاھىلىيەت دولقۇنى ئازغۇنلۇق يولىدىكى «رېئالىزم» سەنئىتىنى ئېقىتىپ كەتتى .

ئۇ بولسىمۇ ، ئىنساننىڭ ھايۋانىي ئىزاھاتى . . . ۋە ھەرىكەتنىڭ جىنىسىي ئىزاھاتىدىن ئىبارەت . ئىنساننىڭ ھايۋانىي ئىزاھاتى سەنئەتكارلار «تەبىئىيلىك» دەپ ئاتىۋالغان رېئالىزم سەنئىتىگە ئۆز سايىسىنى تاشلىدى . ئۇ ئىنساننى چەكسىزلىككە سوزۇلغان گالۋاڭلىقنىڭ يىغىندىسى دەپ تەسۋىرلەيدۇ . ئىنسان ئەسلىي تەبىئىتى بىلەن پەسكەش ، رەزىل ، جىنايەتچى ، ئالدامچى ۋە پۇرسەتپەرەس بولۇپ ، ئۇنىڭ پرىنسىپى ۋە ئەخلاقى يوق . ئېنىقكى ، ئۇ جەمئىيەت ئالدىدا ساختا ئەخلاقىي پرىنسىپال «كۆرۈنۇشلەرنى» بازارغا سېلىشقا مەجبۇر . (ئاشۇ كىشىلەرنىڭ ھېچقايسىسى نېمە ئۇچۇن ئىنسان جەمئىيەتنىڭ ساختا ئەخلاق ۋە پرىنسىپال كۆرۈنۇشلىرىگە رازى بولىدۇ ، دەپ باقمىدى ، ئۇنى توغرا دەپ قارىغاندىمۇ ، مۇشۇ كۆرۈنۇشلەرنىڭ ئىنسان مەۋجۇدىيىتىدىكى ئۇقۇملىرى يوقمۇ ؟ )

ھەرىكەتنىڭ جىنسىي ئىزاھاتى ئۆزىگە خاس مۇستەقىل بىر «سەن-
ئەت»نى شەكىللەندۇردى. ئىچىۋېتىلگەن ئەدەبىيات، يالىڭاچ سۈرەت،
سېرىق كىنو، سېرىق كىتاب، شەھۋانىي ناخشا ـ ئۇسسۇل، ھەتتا يالىڭاچ-
لىقنى تەسۋىرلەيدىغان يۇمۇرلار...

«سەنئەت» مۇشۇنداق راۋاجلاندى ياكى تارىختىن بۇيان يۈز بېرىپ
باقمىغان دەرىجىدە «راۋاجلاندۇرۇلدى». ئۇنىڭغا ئەگىشىپ دۇنيا يەھۇدىي
قىساسچىلىرى «غەيرىي مىللەتلەر»نىڭ مەۋجۇدىيىتىنى ۋەيران قىلماقچى
ئىدى.



لېكىن، «ئازغۇنلۇقلار» بۇنىڭلىق بىلەن توختاپ قالمىدى.

سەنئەت — ھەرقانداق ئەھۋالدا — ھاياتتىن بىر كۆرۈنۈش بولغانلىقى
ئۈچۈن، تەسەۋۋۇر ئازغۇنلۇقى ۋە ھەرىكەت ئازغۇنلۇقىنىڭ ھەر بىرىگە
چوقۇم ئەگىشىدۇ.

ئىنسانىي روھقا ئۆزىنىڭ ئىنسانىي تەسەۋۋۇر ماركىسىنى چاپلىغان
«قىسمەن» ئۇششاق تەپسىلاتلارمۇ ئوخشاشلا سەنئەتكە ئۆز سايىسىنى تاشلى-
دى.

فرۇئىدنىڭ يوشۇرۇن ئەقىل — ئىنسان ماھىتىگە تەۋە ئاڭلىق ئەقىل
ئەمەس — نەزەرىيىسىدىن ئەدەبىيات ۋە سەنئەتتىكى سۇرىيالىزم[1] كېلىپ
چىقتى ھەمدە تەجرىبىدىزم ۋە[2] ئۇنىڭدىن باشقا يېڭى سەنئەت مودېرنىزمى
كېلىپ چىقتى. بۇلارنىڭ ھەممىسى شۇ ئاساسقا تايىنىدۇكى، ئاڭلىق
ئەقىل ئۆزىنىڭ ئەسلىي چوڭقۇر يوشۇرۇن ماھىيىتىنى ئەكس ئەتتۇرۇپ
بېرەلمەيدىغان ئىنسانىنىڭ يالغان تەرىپى. ئۇنى پەقەت ئىنساننىڭ ۋۇجۇدىغا

---

① سۇرىيالىزم ـ فانتازىيلىك خىيالى تەسۋىر.
② تەجرىبىدىزم ـ توقۇلماسەنئەت

يوشۇرۇنغان رەتسىز «چۇۋالچاق» ئاشۇ يوشۇرۇن ئەقىللا ئەكس ئەتتۈرۈپ بېرىدۇ. مانا بۇ خاتالىقى ناھايىتى ئېنىق بولغان ئازغۇنلۇق.

ئىنسان مەنتىقىدە يوشۇرۇن ۋە ئاڭلىق ئەقىلنىڭ بىردەك ئىنسان بولۇشنى چەكلەيدىغان نەرسە نېمە؟ دەل ئاشۇ فرۇئىد پەلسەپىلەشتۈرۈپ، بۇنداق غەلىتىلىكنى مەيدانغا كەلتۈرۈشتىن بۇرۇن ئىنسان ئۆزىنى تونۇشقا ئۇرۇنغاندىن باشلاپ، ئىنسان بىلىپ يەتكەن ئەڭ ئاددىي ھەقىقەتتۇر. ئىنسان ئۆزىنىڭ رەتلىك، ئىنتىزاملىق قاراشلىرى بارلىقىنى بىلدى ھەمدە كاللىدا رەتلەنمىگەن مەنتىقىگە ئۇيغۇن بولمىغان «تۇيغۇ»لىرىنىڭ بارلىقىنى ھەم بىلدى... ئاشۇ ئىككىسى ئىنساننى شەكىللەندۈردى.

ئازغۇن يېگانىزمدىن[1] جەمئىيەتكە جەڭ ئېلان قىلىپ ئۇنى يىقىتىش ۋە ۋەيران قىلىشقا ئۇرۇنىدىغان سەنئەتلەر مەيدانغا كەلدى.

ئۇنىڭ باش كاللىسىدا شەخسكە چوقۇنۇشنى ئاساس قىلىدىغان ۋۇجۇدىزىم بولۇپ، [2] ئۇ ئاقىۋەتنى بەلگىلەيدىغان بىردىنبىر ھۆكۈمران.

جەمئىيەتتە ھېچكىم ئۇنىڭ چۈشەنچە، ئەخلاق، ئەنئەنە، ئېتىقاد، ھەرىكەت ياكى ئىش - پائالىيەتلەرنى بەلگىلەپ بېرەلمەيدۇ. جەمئىيەت يىمىرىلىپ، يالغۇز شەخسلەرلا، مەۋجۇت بولغان چاغدا ئاشۇ مۇقەددەس «شەخسنىڭ» ئاقىۋىتىنىڭ قانداق بولىدىغانلىقىغا بۇ ھاماقەت ۋۇجۇدىزىم قىلچە نەزەر سالمايدۇ.

ئۇلارنىڭ ھەممىسى قانۇنسىز ۋە يولسىز ھەمدە شەيئىلەرگە بەلگىلەنگەن ئۆلچەمسىز ھالدا ئۆز خاھىشلىرى بويىچە ھۆكۈمرانلىق قىلىدۇ.

---

① يېگانىزىم - جەمىيەتنىڭ باشقۇرۇش دائىرىسىدىن چىقىپ، يىگانىلىقنى تەشەببۇس قىلىدىغان سىياسى ئېقىم

② ۋۇجۇدىزىم - ئىنسان مىتافىزىكىلىق شەكىلدە يارىتىلغان دەپ قارايدىغان پەلسەپىۋىلىك ئېقىم. مىتافىزىكا - دۇنيادىكى ھەممە شەيئى يەككە يىگانە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ... مەڭگۇ ئۆزگەرمەيدۇ... ئۇنىڭغا تاشقى كۈچنىڭ تۈرتكىسىلا سەۋەپ بولىدۇ دەپ قارايدۇ.

× × ×

قارىغۇ تۆگىدەك يېقىلىپ ـ قوپۇپ كېلىۋاتقان تەرەققىياتتىن ، «تاسا-دىپىي» مەيدانىغا كەلگەن كائىناتتىن ، «غايىسى يوق» پىلانلاپ ياراتقۇچىسى يوق مەۋجۇداتتىن . . . «يوقىلىش»نى ئەكس ئەتتۈرىدىغان ۋۇجۇدىزىمنىڭ يەنە بىر تۈرى پەيدا بولدى .

خالىساڭ سوراپ باق !

«مەۋجۇدىيەت» يوقىلىش ئىچىدە قانداق شەكىللىنىدۇ ؟

سەن چوڭ ۋۇجۇدىزىم تەتقىقاتچىسى ئالبېر كامۇدىن سوراپ باق . ئۇ ئىنساننىڭ كائىنات ئالدىدىكى گاڭگىراشلىرىنى ، يوقىلىش ـ يوقىتىش ، تەمتىرەش ۋە تۇراقسىزلىق ھېسسىياتىنى تەسۋىرلەيدۇ . . . چۈنكى ، ئۇ-نىڭ مەۋجۇت بولۇشىنىڭ ئارقا كۆرۈنۈشىدە «ھېكمەت» ۋە «پىلان» مەۋ-جۇت ئەمەس !

× × ×

ئۇزۇن ئۆتمەي سەنئەت يېڭى «مەبۇد»نىڭ ئارقىسىدا توپ يىلتىزدىن ئېغىپ كەتتى .

ئىنسانغا چوقۇنۇش بىكار قىلىندى ياكى بىكار قىلىنىشقا باشلىدى . . . يېڭى ئىلاھلارغا . . . مۇقەررەرلىك ئىلاھىغا چوقۇنۇش پەيدا بولدى .

سىرتقى كۆرۈنۈشتىكى ئىلاھى مەبۇدنى ئارقا كۆرۈنۈش قىلىدىغان سەنئەت مۇقەررەرلىككە چوقۇنۇشقا يۈزلىنىپ ئىنساننى شۇ خىل مەزمۇنلا-رىئچىدە چۈشەندۈردى .

ئىجتىمائىي ئېقىم ۋە شۇنىڭغا ئوخشاپ كېتىدىغان ناملار بىلەن ئاتال-غان ھازىرقى زامان ئېقىملىرىدا . . . ئىنسان سەنئەتنىڭ تېمىسى بولۇش-تىن قالدى . . . بەلكى ، ئۇ ئىجتىمائىي ، ئىقتىسادىي ياكى تارىخىي مۇقەر-

رەرلىك نۇقتىسىدىن تەتقىق قىلىنىدىغان يېڭى ئىلاھىيەت رامكىسى بولۇپ قالدى .

ئىنسان هاياتى مۇشۇ سەنئەتتىكى ئىككىلەمچى نەرسە بولۇپ قالدى . بۇ هاياتنى شەكىللەندۈرۈۋاتقان ئىجتىمائىي ، ئىقتىسادىي ۋە تارىخىي «تەرەققىيات» ئاساسلىق مەسىلىگە ئايلاندى . . . ئىنسانلار ئاشۇ مۇقەررەرلىك تەرىپىدىن مەجبۇرىي هەرىكەتلەندۈرۈلۈۋاتقان قارانچۇقلار بولۇپ ، بۇ مۇقەررەرلىك ئۇلارنى ئۆز ئورنىغا ئورۇنلاشتۇرىدۇ . ئىش — هەرىكەتلەردە ئۇلارنىڭ قارار قىلىشى ۋە تاللىشى بولمايدۇ .

بۇ مۇقەررەرلىك ئىنسان هاياتىنى كونترول قىلىۋاتقان يېڭى «كۈچ» كە ئايلاندى .

لېكىن ، ئۇ بۇ قېتىم كۆز ۋە ئىدراكتىن غايىب بولغان قەدىمكى گرېكلارنىڭ كۈچى ئەمەس ، بەلكى تورى ۋە هەجمىنى ، ئۇزۇنلۇق ، يىراقلىقنى ئۆلچىگىلى بولىدىغان ، بىلگىلى ۋە كۆرگىلى بولىدىغان «ئۆلچەم» دۇر . گەرچە شۇنداق بولسىمۇ ، ئىنسان بىلەن قەدىمكى گرېكلارنىڭ كۈچى ئوتتۇرىسىدا يۈز بەرگەن تىركىشىش ئىنسان بىلەن ئۇنىڭ ئۆزى ئوتتۇرىسىدا بولۇۋاتىدۇ . . . مۇقەررەرلىك ئىلاھلىرى بۇ جايدا ھەقىقەت ئۈستىدە . . . ئۇلار قارىغۇ تۆگىلەردەك ماڭمايدۇ .

ئوخشىمايدىغان يېرى ، ئىنسان ئۆزىنى كۆرسىتىش ئۈچۈن كۈرەش قىلمىدى . مۇشۇ مۇقەررەرلىك سايىسىدا ئىنسانىنىڭ مەۋجۇدىيىتى يوقالدى . . ئۇ خاتالىققا قارشى تۇرۇش ئۈچۈن كۈرەش قىلىدۇ .

× × ×

ئارقىمۇ ئارقا ئۇلىشىپ كەلگەن جاھىلىيەتنىڭ ئازغۇنلۇقلىرى سايىسىدا ياۋروپا سەنئىتى ئاجايىپ ئىنسانىي گۈزەللىكنى ئىجاد قىلدى .

لېكىن ئۇ ئاشۇ ئازغۇنلۇق بىلەن سەتلەشتۈرۈۋېتىلگەن گۈزەللىك ئىدى .

ئۇنىڭدىكى تېخنىكا ئىشلىتىش گۈزەللىكى ، ئىنسانىيەت روھىنى ۋە ھاياتنىڭ ئەڭ نازۇك تەرەپلىرىنى تەسۋىرلەش گۈزەللىكى ئەلۋەتتە ئىنسانغا تەسىر قىلىدۇ . شۇنىڭ بىلەن ئىنسان ھاياتنىڭ گۈزەللىكىنى بۇزۇپ تاشلىغان جاھىلىيەت ئازغۇنلۇقلىرىدىن سالامەت قېلىشنى ئارزۇ قىلىدۇ . ناھايىتى ئېنىقكى ، ئۇنىڭ كىچىككىنە بىر قىسمى ئازغۇنلۇق پالاكە-تىدىن قۇتۇلۇپ قالدى . . . بىز بۇنىڭدىن ئىلگىرى كۆپ تەكرارلىغىنىمىزدەك ، ئىنسانىيەت روھى بىر پۈتۈن رەزىللىشىپ ، ياخشىلىقتىن پۈتۈن-لەي ئايرىلىپ قالىدىغان ئىشلار ھەرگىزمۇ يۈز بەرمەيدۇ .

كەمدىن - كەم تېپىلىدىغان بۇ خىل خاسلىق ئىنسانىيەتنىڭ سەنئەت خاتىرىسىدىكى ۋۇجۇد ئالەمگە لايىق ھەقىقىي پاك سەنئەتتۇر .

لېكىن ، كۆپلىگەن «گۈزەللىكنى» ئازغۇنلۇق ھەر تەرەپتىن بۇلغى-دى . . . ئۇ «قايناقسۇ» كۆيدۈرۈپ سەتلەشتۈرۈۋەتكەن گۈزەل «چىراي» غا ئايلىنىپ قالدى . . . سەن ئۇنىڭ گۈزەللىكىنى ھېس قىلساڭمۇ ، بىراق ئوخشاشلا جاراھەت ئىزلىرىنى كۆرۈپ قالىسەن . . .

ئەمما ، ناپاكلىق ھازىرقى زامان غەرب سەنئىتى (بەلكى پۈتكۈل سەنئەت )نىكى ئاساسلىق گەۋدىلىك ئامىل . . . ئۇنىڭدىكى ئەسلىي دەسمايە گۈزەللىك ئەمەس ، بەلكى ئازغۇنلۇق !

بارلىق ھاياتنى گويا بىردەملىك ھايۋانىي جىنسى ھېسسىيات دەپ تەسەۋۋۇر قىلىدىغان جىنسىي ئەدەبىيات ئۇ سەنئەت ئەمەس ، گۈزەللىك ئەمەس ، ماھىيەت ئەمەس ، ئىنسانىي ماھىيەت ئۇنداق ئەرزىمەس بولمايدۇ .

يوشۇرۇن ئەقلىنىڭ سېزىمىنى ئىنسانىي ماھىيەت دەپ تەسەۋۋۇر قىلىدىغان «شاللاق» ئەدەبىيات ، ئۇ سەنئەت ، گۈزەللىك ۋە ماھىيەت ئەمەس . ئىنسانىي ماھىيەت ئۇنداق پاكىتسىز سېزىم ئەمەس .

ئاخىرىدا ئەقىلدىن ھالقىپ كەتكەن سەنئەت پەيدا بولدى .

ئۇ ھازىرقى زاماندىكى ياۋروپا ساراڭلىقىنىڭ ئەڭ يۇقىرى پەللىسى !

ئاللانىڭ پرىنسىپىدىن ئېغىپ كەتكەن پۈتكۈل «ئىنسانىي» تەجرىبە-لەرنىڭ قانخور ، ئۈمىدسىز نەتىجىسى مەيدانغا كەلدى .

ئازغۇن ئىنسانىيەت «ئاللانىڭ پرىنسىپىدىن يىراق بولۇپ ، خىلمۇ-

خىل تەجرىبىلەرنىڭ ھەممىسىنى ئىشلىدى . . . ھەمدە ئۇنى خاتا يەكۈنلى-
دى .

زالىم ماتېرىيالىزم تەجرىبە قىلدى ، زوراۋان كاپىتالىزىم ، زوراۋان كوممۇنىزىم . . . زوراۋان شەخس ۋە زوراۋان كوللېكتىپ تەجرىبە قىلدى .

مۇشۇ تەجرىبىلەرنىڭ ھەممىسى ئىنسانىيەتكە تىنچلىق ، خاتىرجەملىك ۋە ئىشەنچ بېغىشلىيالمىدى .

شۇ سەۋەبتىن ئىنسان «ئەقلى» پەيدا قىلغان بارلىق تەجرىبىلەرنىڭ تەسىرى بىلەن بۇ ئازغۇن ئېقىملار كاپىر بولدى . ئىنسانىيەت ئەقىلسىز-
لىككە قايتىپ كەلدى .

مەيلى ئۇ ئەقلىي پاكىت كونترول قىلالمايدىغان بەخۋاش تۇيغۇلار بولسۇن ، ياكى ئىنتىزامچان تەپەككۇر باشقۇرالمايدىغان يوشۇرۇن ھېسلار بولسۇن ، ئۇنىڭ ھەممىسى ئەقلىيلىكتىن ئەقىلسىزلىككە قېچىشتىن باشقا نەرسە ئەمەس .

ئۇ يېڭى جاھىلىيەتتۇر . . . چۈنكى ئۇ تەۋرىنىش ، گاڭگىراش ، ئىز-
تىراپ ۋە گۇمانلاردىن قۇتۇلۇپ ، ئىشەنچ بىلەن مېڭىشنى خالىمايدۇ .

ئەنە ئاشۇ ئۆزىنىڭ پۇتكۈل تەڭداشسىز «گۈزەللىكى» بىلەن توشۇپ كەتكەن غەرب سەنئىتىدىن بىر بەت .

گرېك جاھىلىيىتىدىن 20 - ئەسىر جاھىلىيىتىگە تۇتاشقان جاھىلى-
يەتتىن بىر بەت .

ئۇ مۇشۇ جاھىلىيەتتىكى بارلىق شەيئىلەرگە ئوخشاش تەڭداشسىز گۈزەلدۇر . لېكىن ، ئۇ يوقاتقۇچىدۇر ، چۈنكى ئۇ توغرا يولنى يوقىتىپ قويىدى .

سەنئەت — زوراۋان جاھىلىيەت سايىسىدا ھەرگىزمۇ ئۆزىنى قۇتقۇ-
زۇپ زالالەتتىن يىراق ھالدا ماڭالمايدۇ .

چۈنكى سەنئەت — ھەرقانداق ئەھۋالدا — ھاياتتىن بىر كۆرۈنۈشتۇر .

# بارلىق ساھەلەردىكى بۇزۇقچىلىق

بۇ جاھىلىيەتتە ئىغىپ كەتمىگەن يەنە نىمە قالدى ؟

بىز بۇ جاھىلىيەتنى روھىيەت ۋە جەمىيەت ، سىياسەت ، ئىقتىساد ۋە ئىجتىمائىيەت ، ئەخلاق ۋە سەنئەت ، تەسەۋۋۇر ۋە ھەرىكەت . . . قاتارلىق بارلىق ساھەلەردىن بىر ـ بىرلەپ تەكشۈردۇق . جاھىلىيەت ئىنسانلار ھاياتىدا بۇزۇلمىغان بىرەر نەرسىنى قالدۇردىمۇ ؟ بۇ جاھىلىيەتتە بىرلا نەرسە ئىنسانلارنىڭ كۆزىنى قاتتىق قاماشتۇرماقتا !

ئىلىم ئىنسانلار تۇرمۇشىغا ئىلىپ كەلگەن زور ئاسانلىقلار ئىنساننىڭ كۆز ئالدىدىلا ئىلىم مەيدانىغا كەلتۈرگەن زور ئىمكانىيەتلەر ، ئىلىمنىڭ ياردىمى ئاستىدا ئىنسانىيەت ئىرىشكەن كەڭ كۆلەملىك ئىنتىزاملار . . . مۇشۇلارنىڭ سەۋەبىدىن ئىنسانىيەت بۇ جاھىلىيەتكە ئالدىنى قىلىپ ئۇنىڭ بۇلاقلىرىدىن قىنىپ سۇ ئىچمەكتە ، ئۇلار — جاھىلىيەتكە خاس گۇمان- بىلەن ھەرقاچان ئىلىم يۈكسىلىپ ۋە تەرەققىي قىلىپ تۇرىدىكەن ، بارلىق ئىنسانىيەت ھاياتى يۈكسىلىدۇ ، تەرەققىي قىلىدۇ ھەمدە توغرا يولدا ماڭىدۇ ، دەپ تەسەۋۋۇر قىلدى .

مانا بۇ دەل جاھىلىيەت گۇمانلىرىدىن بىر گۇمان . ئۇنىڭ تارىخي مىساللىرى تولىمۇ كۆپ .

ھەرقانداق جاھىلىيەت ، مەدەنىيەتكە ئىگە بولۇپ ، ئۆزىنىڭ ئازغۇن مەدەنىيىتىنى ياخشىلىق ۋە پەزىلەت ، ۋايىغا يەتكەن يۈكسەكلىك دەپ ئويلايدۇ ، ئاخىرقى ھىسابتا مۇقەررەر نەتىجە بىرلا بولىدۇ . يەنى ئاشۇ مەدەنىيەت- بەلكى ئازغۇنلۇق- سەۋەبىدىن ئاشۇ جاھىلىيەتلەر بىر پۈتۈن ۋەيران بولىدۇ .

«ئىلىم» جاھىلىيەتنىڭ نەتىجىسى ئەمەس .

ئىلىم — ئىنسانىيەتنىڭ ھايات سىزىقىدا- ئاساسي جەھەتتىن- توخ-

تاپ قالمايدىغان مەڭگۈلۈك تەرەققىي قىلىدىغان قەدەمدۇر .

ئىلىم ئىككى بىسلىق قۇرال بولۇپ ، ئۇنى ياخشىلىق ياكى يامانلىق بىلەن سۈپەتلىگىلى بولمايدۇ ، لېكىن ئۇ ئۆزىنى بويسۇندۇرغان «غوجام» نىڭ خىزمىتىنى قىلىپ ياخشىلىق ۋە يامانلىقتا ئوخشاش تەرەققىي قىلىدۇ .

ئىلىمگە — تۆرتكە بولغان ئەڭ چوڭ ئامىل ئىنسانىيەتنىڭ (ئاللا ياراتقان ) مەربىپەتنى سۆيۈش تەبىئىتىدۇر . شۇنداقلا كۈچ قۇدرەتكە تەلپۈنۈش ۋە كائىنات كۈچلىرىنى ئېخىمۇ بويسۇندۇرۇشقا ئىنتىلىش تەبىئىتىدۇر . شۇڭلاشقا ئىلىمگە بولغان قىزىقىش ئىنسان مەۋجۇدىيىتىدىكى تەبىئىي خاراكتېر .

ئىلىم ئىنساننىڭ ئەقلىگە يوشۇرۇنغان بولۇپ ، ھەرگىزمۇ «قەلبىگە» يوشۇرۇنغان ئەمەس .

ئەقىل ئىنسانىيەتنىڭ ھايات سىزىقىدا — قىسمەنلىكىنى ھېسابقا ئالمىغاندا چەكلىمىگە ئۇچرىمايدۇ . شۇنىڭ ئۈچۈن ئىلىم ھىدايەت ۋە زالالەتتە توختىماي تەرەققىي قىلىدۇ . ئىلىم خىزمەت قىلىۋاتقان يول ۋە ساھەلەر ، ھىدايەت ياكى زالالەتنى قوبۇل قىلىدۇ .

× × ×

ئۇنداقتا ئىلىم بىلەن جاھىلىيەت ئوتتۇرىسىنى جەزمەن پەرقلەندۈرۈش كېرەك .

ئىلىم جاھىلىيەتنىڭ ئىجادىيىتى ئەمەس . ئۇنداق ئىكەن «ئىلىم»نى دەپ جاھىلىيەتنى سۆيۈشكە بولمايدۇ . بۇ جاھىلىيەت يىمىرىلىپ ، ئۇنىڭ ئورنىنى ئاللانىڭ پرىنسىپى ئىگىلىگەن چاغدا ئوخشاشلا ئىلىم چېكىنىشكە دۇچ كەلمەيدۇ .

ئىنسانىيەت تارىختىن بۇيان ئاللانىڭ پرىنسىپىنى تۇتۇپ كەلدى . بۇ پرىنسىپ ھەر تەرەپتە ئىلىمنى راۋاجلاندۇرۇش ھەرىكىتىنى مەيدانغا كەلتۈردى . بۇ ھەرىكەت ئىلىم تارىخىدىكى ئەڭ چوڭ ھەرىكەت بولۇپ ، ئۇ

ياۋروپانىڭ ـ ماراكەش ۋە ئىسپانىيىتىدە مۇسۇلمانلار بىلەن سۈركىلىش نەتىجىسىدە — ئۇلارنى تەجرىبە ئېقىمىغا ۋە ئۇنىڭدىن كېلىپ چىققان كۇنسېرى يۇكسىلىۋاتقان شانلىق نەتىجىلەرگە يېتەكلىدى.

× × ×

ئىلىم ھازىرقى زامان جاھىلىيىتىنىڭ نەتىجىسى ئەمەس: بەلكى ھازىرقى زامان جاھىلىيىتى ئىلىمنى رەزىللىك ۋە ھالاكەت يولىغا سۆرەۋاتىدۇ.

ئېنىقكى، رەزىللىك ئىلىم تارىخىغا چوڭقۇر يىلتىز تارتقان «ئىنسانىي» نەتىجە بولۇپ، ئۇنى بىر مىللەت يەنە بىر مىللەتكە تاپشۇرۇپ بېرىدۇ. ئۇ بۈگۈن ياۋروپالىقلارنىڭ قولىغا چۈشۈپ قالدى. ياۋروپا ئىلىمغا تايىنىپ تالاي خەزىنىلەرنى ئاچتى. لېكىن ئۇ توغرا يولدىن ئېزىپ ئەخلاقنى بۇزدى ۋە دۇنياغا ھالاكەتلىك تەھدىت ئېلىپ كەلدى.

ئەگەر بىز ئىلىمنى ھازىرقى زامان جاھىلىيىتىنىڭ نەتىجىلىرى قاتارىدىن چىقىرىپ تاشلىساق، ئۇنداقتا ئۇنىڭ قارىغۇ جاھىلىيەتچىلىكىدىن باشقا ھېچنەرسە قالمايدۇ.

توغرا، بۇ جايدا يەر شارىنىڭ ھەرقايسى جايلىرىغا چېچىلىپ كەتكەن ياخشىلىقلار ھەقىقەتەن مەۋجۇت.

بۇ جايدا، سىياسەت، ئىقتىساد، ئىجتىمائىيەت، ئەخلاق ۋە سەنئەت قاتارلىقلاردىكى ئىنسان مەۋجۇدىيىتىنىڭ خىلمۇخىل تەقەززالىرى بار..

. شۇنىڭدەك ئىنسان قولىغا كەلتۈرگەن قىسمەن ئادالەت، قىسمەن پەزىلەت ۋە قىسمەن نەتىجىلەر مەۋجۇت. ئۇلارنىڭ ھەممىسى قارىماققا ئىنتايىن چوڭ كۆرۈنىدۇ.

چۈنكى، ھازىرقى زاماندا كىچىك ئىشلارمۇ گەۋدىلىك قىلىپ تەسۋىرلىنىدۇ.

بىراق، يەر شارىنىڭ ھەرقايسى جايلىرىدا كەڭرى تارالغان رەزىللىك ۋە چەكتىن ئاشقان زۇلۇمغا نىسبەتەن بۇلارنىڭ ۋەزنىنى بەلگىلەيدىغان ئۆلچەم بولۇشى كېرەك.

بىز بۇ ئازدۇر ـ كۆپتۇر ياخشىلىقلار سايىسىدا ئىنسان مەۋجۇدىيىتىـ

نى ئازدۇرۇۋاتقان بۇ رەزىللىكنىڭ ئەڭ يۇقىرى چېكىنى ئۇنتۇپ قالماسلىقىمىز كېرەك !

كاپىتالىزم ۋە پرولېتارىيات دىكتاتۇرىسىنىڭ ئىنسان مەۋجۇدىيىتىنى ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىش تۈزۈملىرى . . .

مۇلۇكسىزلەرنى قۇل قىلىدىغان زوراۋان مۇلۇكچىلىك ۋە مۇلۇكسىزلەرنى قۇل قىلىدىغان زوراۋان مۇلۇكچىلىك هوقۇقىنى تارتىۋېلىش . . .

جەمئىيەتنى ۋەيران قىلىدىغان زوراۋان شەخسىيەتچىلىك . . . ۋە شەخسنىڭ مەۋجۇدىيىتىنى يوق قىلىۋېتىدىغان زوراۋان كوللېكتىپ . . .

ئەخلاقتىكى ئىزچىل داۋاملىشىپ كېلىۋاتقان ۋەيرانچىلىق . . .

جىنسى تۇرمۇشتىكى بۇزۇقچىلىق هادىسىسى ۋە ئاشۇ هادىسە روھىيەت ۋە جەمئىيەتتە . . ئەرلەر ، ئاياللار ۋە بالىلارنىڭ هاياتىدا پەيدا قىلغان ، بەختسىزلىك ، تەۋرىنىش ۋە ئىزتىراپ . . .

روھىيەتكە تەسىر كۆرسىتىپ ئۇنى بۇزۇلۇشقا گىرىپتار قىلغان سەنئەتتىكى بۇزۇق هادىسىلەر . . .نى ئەسلەپ باقايلى !

مۇشۇ خىل زوراۋانلىقتىن ساقلىنىپ قالغان هېچنەرسە يوق .

يەر شارىغا چېچىۋېتىلگەن ياخشىلىقلار . . . گەرچە قارماققا زور بولسىمۇ ، بىراق ، مۇشۇ رەزىللىككە نىسبەتەن تولىمۇ ئاجىزدۇر .

بۇ بىر تۈركۈم ئەرزىمەس ياخشىلىقلار زوراۋانلارنىڭ كىشىلەرنى ئالدىشى ۋە ئومۇمىيۈزلۈك مەنپەئەت ۋە هوقۇقتىن پەقەت ئۆزلىرىلا بەهرىمەن بولۇشى ئۈچۈن . . كۆرسىتىۋاتقان هىيلە ـ نەيرەڭلىرى ئىدى .



بۈگۈن زېمىنىنىڭ هەرقايسى قاتلاملىرىغا چوڭقۇر يىلتىز تارتقان بۇ جاهىلىيەت مەسىلىسى تولىمۇ خەتەرلىك بىر ئىش بار ! . . .

ئىنسانلار مەيلى شەيتانلارغا چوقۇنۇشقا رازى بولۇپ ئۇنىڭغا بويسۇنسۇن ياكى نارازى بولۇپ ئۇنى ئۆشنىسىدىن يوق قىلىۋېتىشكە تەييارلۇق قىلسۇن . . . زوراۋان جاهىلىيەتنىڭ كېيىنكى ئاقىۋىتى هەرگىزمۇ كىشىلەرنىڭ تاللىشىغا باقمايدۇ .

بۇ يەردە ئىنسانلارنىڭ تەقدىرى هەققىدە بىر بۆلۈك «مۇقەررەرلىك-

لەر » بولۇپ . . . ئۇلار ئاللانىڭ قۇدرىتى بىلەن مەيدانغا كەلگەن ھەقىقىي مۇقەررەرلىكتۇر . ئۇلارنىڭ بىرى شۇكى ، بۇ جاھىلىيەت ئىنسانلارنىڭ تەقدىرىگە مەڭگۇ ھۆكۈمرانلىق قىلالمايدۇ . . . چوقۇم ئۇ يىمىرىلىدۇ . ئۇنىڭ يىمىرىلىشى دەل ئۇنىڭدىكى چەكتىن ئاشقان رەزىللىكنىڭ بولغىنى ئۇچۇندۇر . «ئاللانىڭ مۇناپىقلارغا تۇتقان يولى ئاللانىڭ بۇرۇنقى ئۈممەت-لەرگە تۇتقان يولىدۇر . . . ئاللانىڭ يولىدا ھېچقانداق ئۆزگىرىشنى تاپال-مايسەن . » (33: 62)

لېكىن ، ئىچ - ئىچىدىن رەزىللىك قاپلاپ كەتكىنى ئۈچۈن بۇ جاھىلى-يەتنىڭ يىمىرىلىشىنى بېكىتكەن ئاللانىڭ قانۇنىيىتى دەرھاللا ياخشىلىق-نىڭ ھۆكۈمرانلىق قىلىشىنى بېكىتمىدى .

ئىنسانلار ئۆزلىرىگە شەيتانلار يىمىرىلگەندىن كېيىن ، توغرا يولدا مېڭىش ياكى يەنە بىر شەيتانغا بويسۇنۇش — تىن ئىبارەت ھايات يولىنى تاللايدۇ . كاپىتالىزم شەيتانلىرى يىمىرىلىپ - يىمىرىلىشكە ئاز قالدى — كوللېكتىۋىزملىق شەيتانلىرى ئۇنىڭ قولىدىكى ھوقۇقىنى تارتىۋالغاندەك ، ئاللانىڭ قانۇندىن يىراق ھالدا چەكتىن ئاشقان ئازغۇنلارغا يەنە بىر شەيتانلار ھۆكۈمرانلىق قىلىپ ، زوراۋانلىق بىلەن ئۇلارنى قۇل قىلىدۇ .

«ھەرقانداق بىر قەۋم ئۆزىنىڭ ئەھۋالىنى ئۆزگەرتمىگۇچە (ئاللانىڭ بەرگەن نېمەتلىرىگە تۇزكورلۇق قىلىپ گۇناھلارغاچۆممىگىچە ) ئاللا ئۇلار-نىڭ ئەھۋالىنى ئۆزگەرتمەيدۇ . (يەنى ، ئاللا ئۇلارغا بەرگەن نېمەت ، خاتىرجەملىك ۋە ئىززەت - ھۆرمەتنى ئېلىپ تاشلىمايدۇ ) » (11: 13) شۇ سەۋەبتىن ، كىشىلەر يىمىرىلىشتىن ئىلگىرى ئۆزلىرى ھەققىدە ئويلىنىپ بېقىشى كېرەك ! . . . ئۇلار ئۆزلىرىنى شەيتانلارغا تەييارلامدۇ ياكى سەۋە-بى ئۇستىدە ئىزدىنەمدۇ ؟

سەۋەپ زادى قايسى ؟

# ئىنسانىيەتكە ئىسلام كېرەك

براتراند راسىل «ئاق تەنلىكلەرنىڭ ھۆكۈمرانلىق دەۋرى ئاخىرلاش-تى» دېگەن مەشھۇر سۆزنى ئېيتقان چاغدا، ئۇ بۇ گەپنى شۇنداقلا «ئال-دىن» ئېيتىپ قويغان بولماستىن، بەلكى يەر شارىدىكى رېئال ھەقىقەتنى ئوتتۇرىغا قويغانىدى. گەرچە يەر شارى ئىنسانىيتى ئىچىدىكى كەم ئەقىل-لەر، ئاتالمىش گالۋاڭ «زىيالىيلار» بۇ ھەقىقەتنى كۆرۈپ يېتەلمىگەن بولسىمۇ، بىراق، بۇگۈنكى زامان پەيلاسوپى براتراندراسىل ئۆتكۈر زېھنى بىلەن بۇ ھەقىقەتنى «كۆرۈپ» يەتكەنىدى.

بۇ پەيلاسوپ ھازىرقى زامان جاھىلىيەت تۈزۈمى ئاستىدا ياشاپ، ئۇنىڭ چۇشەنچە ۋە دولقۇنلىرىنىڭ تەسىرىگە ئۇچراپ كەتكەنلىكى ئۈچۈن ئۇنىڭ قاراشلىرى بىر پۈتۈن مۇكەممەل بولۇپ كەتمىسىمۇ، بىراق ئۇ كۆرۈپ يەتكەن ھەقىقەت پۈتكۈل جاھىلىيەتنىڭ يىمىرىلىپ كېتىدىغانلىقى-نى كۆرسىتىپ بەردى.

«ئاق تەنلىكلەر» مەدەنىيتى چۈشكۈنلۈك ۋە ئېغىش تەرەپكە قاراپ ماڭدى... شۇ سەۋەبتىن ئۇ جەزمەن يىمىرىلىدۇ...

لېكىن بىز يۇقىرىدا ئېيتىپ ئۆتكىنىمىزدەك — ئۇنىڭ يىمىرىلىشى ئىنسانىيەتنىڭ ئۆلچەملىرىگە دەرھال ياخشىلىقنىڭ ھۆكۈمران بولۇشىدىن ئىبارەت نەتىجىنى مەيدانغا كەلتۈرمەيدۇ.

ئېنىقكى، ھەرقانداق جاھىلىيەتنىڭ يىمىرىلىشى پەقەت ئىنسانلارنىڭ ئاللانىڭ قانۇنىغا ئەگىشىپ، ئۇنىڭ پەرۋەردىگارى تەرىپىدىن كەلگەن ھەقى-قەت ۋە بىردىنبىر نىجادلىق يولى ئىكەنلىكىگە ئىشىنىپ ئۆز ھاياتىنى ياخشىلىق ئۈستىگە قۇرۇپ چىقىشى ئۈچۈن ئۇلارغا پۇرسەت ئېلىپ كېلى-دۇ.

ئەگەر ئىنسانلار مۇشۇ پۇرسەتنى چىڭ تۇتۇپ يەر شارىدا ئاللانىڭ

قانۇننى ھۆكۈمران قىلىش ئۈچۈن جىددىي تىرىشچانلىق كۆرسەتمىسە ياخشىلىق ھەرگىز ئىنسانلار ھاياتىغا ھۆكۈمرانلىق قىلمايدۇ، بەلكى ئىنسانلار جاھىلىيەتتىن يەنە بىر جاھىلىيەتكە كۆچۈپ بىر شەيتاندىن يەنە بىر شەيتاننىڭ كونتروللۇقىغا چۈشۈپ قالىدۇ.

لېكىن بىز بۈگۈن تاللاشقا ئورۇن يوقلۇقىنى كۆرۈۋاتىمىز.

ئىنسانىيەت بۇ ھازىرقى زامان جاھىلىيىتىدە ئىنسان كۆڭلىگە كېچىش مۇمكىنچىلىكى بولغان ھەرقانداق تۈزۈمنى، شەخسىيەتچىلىكۋە كوللېكتىۋىزملىقنى، . . . كاپىتالىزىم ۋە كوممۇنىزىمنى . . . خۇسۇسىي مۇلۇكچىلىك ۋە ئومۇمىي مۇلۇكچىلىكنى . . . تەجرىبە قىلدى.

يېمەك ـ ئىچمەك، كىيىم ـ كېچەك، تۇرالغۇ ۋە جىنسىيەت . . . دىن باشقا ھېچقانداق مەقسىتى يوق چەكلىمىسىز ھۇزۇر ـ ھالاۋەتنى تەجرىبە قىلدى.

ئىنسانى ئېقتىدار . . . ئىلاھلاشتۇرۇلغان ئىنسان «ئاتېئىزمچىلىق» دىن ئىبارەت بارلىق «ئىلاھ»لارنى تەجرىبە قىلدى.

ئاندىنچۇ؟

ئۇلارنىڭ ھەر تۈرلۈك تەجرىبىلىرىنىڭ كۆپىيىشىگە ئەگىشىپ ئۇلارنىڭ گاڭگىراشلىرى، بەختسىزلىكى، تەۋرىنىش ۋە داۋالغۇشلىرى شۇنچە زورايدى. نەتىجىدە ساراڭ بولدى ياكى ساراڭ بولۇشقا ئاز قالدى. شۇ سەۋەبتىن بۇ جايدا تاللاشقا ئورۇن قالمىدى!

ئاللاغا قايتىش ياكى ھالاك بولۇش! بىردىنبىر تاللاشتۇر.



بىز بۇ يەردە ئىنسانىيەتكە ئەتە يۈز بېرىدىغان ئىشلارنى ئالدىن خەۋەر قىلماقچى ئەمەسمىز.

«ئېيتقىنكى ئاللادىن باشقا ئاسمان ۋە زېمىندىكىلەر غەيبنى بىلمەي-

دۇ.» (27: 61)

«ھېچبىر كىشى ئەتە نېمىلەرنى قىلىدىغانلىقىنى بىلمەيدۇ.» (34: 31)

لېكىن، بىز بۇ يەردە ئاللانىڭ مۇنداق قانۇنىيىتىنى ئوتتۇرىغا قويىمىز: «ئاللانىڭ مۇناپىقلارغا تۇتقان يولى ئاللارنىڭ ئۆتكەنكى ئۈممەتلىرىگە تۇتقان يولىدۇر. ئاللانىڭ تۇتقان يولىدا ھېچقانداق ئۆزگىرىشنى تاپالمايسەن.» (33: 62)

ھازىرقى زامان جاھىلىيىتىدە ئىنسانلار باشتىن كەچۈرگەن مۇشۇ ئاچچىق تەجرىبىلەردىن كېيىن ئاللانىڭ قانۇنىيىتى، ھىدايەت يولىدا مېڭىش ياكى ھالاك بولۇش كېرەكلىكىنى ئېنىق كۆرسىتىدۇ.

جاھىلىيەت ھەمىشە ئانچە - مۇنچە ياخشىلىقلارغا تايىنىپ ياشايدۇ ھەمدە ئاشۇ ياخشىلىقلارنى ئەزگۈچى رەزىللىكلەر بىلەن بويسۇندۇرىدۇ. نەتىجىدە رەزىللىك ياخشىلىقنى بوغۇپ نەپەس ئالالمايدىغان ھالەتكە كەلتۈرۈپ قويىدۇ.

ئىشلار مۇشۇنداق ناچار چەككە يەتكەن چاغدا ئاللانىڭ ئىرادىسى بىلەن ئۆزگىرىش يۈز بېرىدۇ. لېكىن، ئۇ خىل ئۆزگىرىش ئىنسانىيەتنىڭ تىرىشچانلىقى ۋە ھەرىكىتى بىلەن زىچ مۇناسىۋەتلىك بولىدۇ.

«ھەرقانداق بىر قەۋم ئۆزىنىڭ ئەھۋالىنى ئۆزگەرتمىگۈچە (يەنى ئاللانىڭ بەرگەن نېمەتلىرىگە تۇزكورلۇق قىلىپ گۇناھلارغا چۆممىگۈچە) ئاللا ئۇلارنىڭ ئەھۋالىنى ئۆزگەرتمەيدۇ.» (يەنى ئاللا ئۇلارغا بەرگەن نېمەت، خاتىرجەملىك ۋە ئىززەت، ھۆرمەتنى ئېلىپ تاشلىمايدۇ). (11: 13)

كەسكىن ئۆزگىرىش يۈز بېرىدۇ. زوراۋانلىق سەۋەبىدىن زېمىن ئاھالىسى يەرگە يۇتقۇزۇۋېتىلىدۇ.

ياكى... كىشىلەرنى ئاللا تەرەپكە باشلايدۇ، كىشىلەر ئاللانىڭ دىنىغا توپ - توپ بولۇپ كىرىدۇ.

بىز كەسكىن ئىلاھىي ئىرادىنىڭ قولى بىلەن ئېچىلىۋاتقان دەرۋازا ئالدىدا تۇرۇۋاتىمىز.

چۈنكى ، يەر شارىدىكى ھۆكۈمران شەيتانلار ھەقىقەتەن چىكىدىن ئاشتى . ياخشىلىق شەيتانلارنىڭ تۇزىمى ئاستىدا ھېچنېمىگە كۈچى يەتمەيدىغان ئاجىز بىر نەرسىگە ئايلاندى .

ئىنسانلار مۇنداق ئىككى خىل تاللاشقا دۇچ كېلىدۇ .

ئەگەر ئۇلار داۋاملىق ئاللانىڭ پرىنسىپىنى رەت قىلىش پوزىتسىيىدە بولسا ، ئومۇمىيۈزلۈك ھالاكەتنى تاللايدۇ .

ئەگەر ئاللانىڭ دىنىنىڭ كۆرسەتمىسى بويىچە ياشايدىكەن ، ئۇنداقتا ، مۇستەھكەملىك ، خاتىرجەملىك ۋە تىنچلىقنى تاللايدۇ .

بىز ئاللا ئىنسانىيەتكە ھالاكەتنى تەقدىر قىلدى ، دېگەندىن كۆرە ، ئىنسانىيەت ۋە ئاللانىڭ تەقدىرىگە نىسبەتەن ياخشى ئوي ـ خىيالدا بولۇشنى ئالدىنقى ئورۇنغا قويىمىز . ئۇنداقتا ئىنسانىيەتكە ئىسلام كېرەك ! «ھەقىقەتەن ئاللانىڭ نەزىرىدە مەقبۇل بولغان دىن ئىسلام دىنى . » (3 : 19)

* * *

ئىنسانىيەتنى جاھىلىيەت ۋە زالالەتتىن ، بەختسىزلىك ۋە گاڭگىراشتىن ؛ تەۋرىنىش ۋە ئىزتىراپتىن ، تۇرمۇش ، ئىدىيە ۋە تۇيغۇلارنىڭ پارچىلىنىشىدىن پەقەت ئىسلاملا قۇتقۇزۇپ قالالايدۇ .

تارىختىن بۇيان ئىنسانىيەتنى جاھىلىيەتتىن قۇتقۇزىدىغان ئىسلامدىن باشقا ھېچقانداق كۈچ بولۇپ باقمىدى… ئەمەلىيەتتە بىز دەۋاتقان ئىسلام ئىنتايىن كەڭ مەنىگە ئىگە بولۇپ ، ئۇ ئىسلامنى نۇھ ، ئىبراھىم ، مۇسا ، ئىيسا ۋە مۇھەممەد ئەلەيھىسسالاملار ئېلىپ كەلدى .

«ئىسلام» اللەنىڭ ئاخىرقى دىنىدا تولۇقلاندى .

«بۈگۈن سىلەرنىڭ دىنىڭلارنى پۈتۈن قىلدىم . سىلەرگە نىمىتىنى تاماملىدىم . ئىسلام دىنىنى سىلەرنىڭ دىنىڭلار بولۇشقا تاللىدىم . » (3 : 5)

بۇ ئىسلام ئاخىرقى مۇكەممەل سۇرىتىدە ـ يەر شارىدىكى ھەربىر جاھىلىيەتنى ، خۇسۇسەن ھازىرقى زامان جاھىلىيىتىنى پاچاقلاپ تاشلايدىغان بىردىنبىر كۈچتۇر .

ئىسلام جاھىلىيەتتىكى ھەربىر ئازغۇنلۇق ئۈچۈن تەسەۋۋۇر ۋە ھەرد-

كەتتە ، سىياسەت ، ئىجتىمائىيەت ۋە ئىقتىسادتا ، ئەخلاق ، سەنئەت ۋە جىنسىي تۇرمۇشتا...... قىسقىسى ئىنسانلار ھاياتىدىكى بارلىق ساھەلەردە توغرا ئەندىزىنى تەقدىم قىلىدۇ .

بىز ھازىرقى زامان جاھىلىيىتىنىڭ پۈتكۈل ئىنسان مەۋجۇدىيىتىنى ۋە ھاياتىنى قانداق بۇزغانلىقى ، ئۇلارنىڭ بارلىق ئىشلىرىدا قالايمىقانچىلىق ۋە مۇقىمسىزلىقنىڭ قانداق تارقالغانلىقىنى كۆرۈپ بولغاندىن كېيىن ، بۇ بۆلۈمدە مۇشۇ ئىشلاردىكى ئىسلام چۈشەنچىلىرىنى يەنى ئىسلام ئىشلارنى ئۆزىنىڭ روشەن ، توغرا ۋە ھەقىقىي ئورنىغا قانداق قايتۇرۇپ كېلىدۇ ؟ ... چوڭ - كىچىك ئىشلارنىڭ ھەممىسى ئۆزىنىڭ توغرا ئورنىغا جايلاشقان چاغدا ، ئىنسانلار ھاياتى ئومۇمىيۈزلۈك ھالدا قانداق تۈزۈلىدۇ ؟ ... دېگەنلەرنى بىر - بىرلەپ تەتقىق قىلىمىز .

جاھىلىيەت ئۆزىنىڭ اللە كائىنات ، ھايات ، ۋە ئىنسانغا بولغان تەسەۋ-ۋۇرىدا ئېغىپ كەتتى .

ئۇلارنىڭ مۇشۇ خىل تەسەۋۋۇرلاردىكى ئېغىپ كېتىشكە ئەگىشىپ نەتىجىدە سىياسەت ، ئىقتىساد ، ئىجتىمائىيەت ، سەنئەت ۋە ئەخلاق قاتارلىق ھەرىكەتلەردىمۇ ئېغىپ كېتىشنى كەلتۈرۈپ چىقاردى .

ئىنساننىڭ ئىدىيىسى ۋە قەلبىدە تەسەۋۋۇر توغرا بولغان چاغدا ، پۈتكۈل ئىشلارنىڭ قانداق توغرا بولىدىغانلىقىنى كۆرۈپ باقايلى . چۈنكى تەسەۋۋۇر ھەرىكەتنىڭ بىردىنبىر مەنبىئى بولۇپ ، تەسەۋۋۇرنىڭ ئېغىپ كېتىشى ھەرىكەتنىڭ ئېغىپ كېتىشىنى كەلتۈرۈپ چىقارسا ، تەسەۋۋۇرنىڭ توغرا بولۇشى ھەرىكەتنىڭ توغرا بولۇشىنى مەيدانغا كەلتۈرىدۇ .

مۇشۇ تەسەۋۋۇر ئىنسانلار ھاياتىدا مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ مەك-تىپىدە تەربىيەلەنگەن مۇسۇلمان ئۇممەتنىڭ ھاياتىدا تۇپتۇز بولدى . بۇ ئۇممەت ھەققىدە يارانقۇچى اللە مۇنداق دېگەن : «ئى مۇھەممەد ئۇممىتى ! سىلەر ئىنسانلار مەنپەئىتى ئۈچۈن ئوتتۇرىغا چىقىرىلغان ياخشىلىققا بۇي-رۇپ ، يامانلىقتىن توسىدىغان ، اللەغا ئىمان ئېيتىدىغان ئەڭ ياخشى ئۇم-مەت سىلەر » (3: 10)

ئەنە شۇ چاغدا ھاياتنىڭ پۈتكۈل ئىشلىرى بارلىق ساھە ۋە مەيدانلاردا

توغرىلاندى .

تارىختىكى ئەڭ چوڭ ئىلگىرىلەش ھەرىكىتى مەيدانغا كەلدى...

اللەنىڭ قانۇننى ئۆزىگە يېتەكچى قىلغان بۇ كەڭ كۆلەملىك ھەرىكەت ، يەر شارىنىڭ ھەرقايسى جايلىرىغا ھىدايەتنى كەڭرى تارقاتتى .

گەرچە مۇسۇلمانلار بۇ پرىنسىپتىن تەدرىجىي ئېغىپ كەتكەن بولسىمۇ ، بىراق ئۇلار يەنىلا يەرشارىنىڭ ھەرقايسى جايلىرىدا نۇرلۇق چىراق بولۇپ كىشىلەرگە تەلىم - تەربىيە بەردى ۋە ئۇلارنى توغرا يولغا يېتەكلىدى . بىراق ئۇلار روھى جەھەتتىن چېكىنىپ ، بۇ كەڭ كۆلەملىك ھەرىكەتتىن توختاپ قالدى... ئەنە شۇ چاغدا ھازىرقى زامان جاھىلىيىتى ئوتتۇرىغا چىقىپ زۇلمەت بورانلىرى بىلەن ئۇلارنى ئاسىيلىق ئېچىگە سۆرەپ كەتتى ... ئۇلار اللەنىڭ دىنىدىن چىقىپ ، شەيتاننىڭ كۆرسەتمىلىرىگە ئەگەشتى .

قاچان مۇسۇلمانلارنىڭ ئەھۋالى بۇگۈنكىدەك بولىدىكەن...

ئۇنداقتا ئىسلام ئۇلارغا تىڭشىمايدۇ ۋە ئۇلارغا قاراشلىق بولۇپ قالمايدۇ . ئىسلام ھەربىر ئىنسانىيەتكە نىسبەتەن اللەنىڭ نۇرى ... ھەربىر ئىنسان ئۈچۈن ئېچىلغان دەرۋازا...

«سىنى بىز پەقەت پۈتۈن ئىنسانلار ئۈچۈن (مۆئمىنلەرگە جەننەت بىلەن ) خوش خەۋەر بەرگۈچى ۋە (كاپىرلارنى ئازاب بىلەن ) ئاگاھلاندۇرغۇچى قىلىپ ئەۋەتتۇرق» (34: 28 )

« (ئى مۇھەممەد ! ) سىنى بىز پەقەت جاھان ئەھلى ئۈچۈن رەھمەت قىلىپلا ئەۋەتتۇق » (21: 107 )

* * *

ھازىرقى زامان جاھىلىيىتىدە ئېغىپ كەتكەن ھەرقانداق نەرسىنى ئىسلام توغرا يولغا يېتەكلەيدۇ .

پۈتكۈل جاھىلىيەتنى پەيدا قىلغان ئەڭ چوڭ ئازغۇنلۇق ؛ ئۇنىڭ نەتىجىسى سۈپىتىدە مەيدانغا كەلگەن تەسەۋۋۇر ۋە ھەرىكەتتىكى بۇزۇقچىلىق ، ئىنسانلار ھاياتىدىكى بەختسىزلىك ، گاڭگىراش ، تەۋرىنىش ۋە ئىزتىراپ قاتارلىقلار... ئۇلارنىڭ «ئىلاھ »نىڭ ھەقىقىتىنى تەسەۋۋۇر قىلىشتىكى ئازغۇنلۇقتۇر . شۇنداقلا ئۇلارنىڭ ھاياتتا اللەنىڭ قانۇنىغا ئەگىشىش-

تە ئەكس ـ ئەتكەن ئىبادەتتىن يىراقلىشىش ئازغۇنلىقىدۇر .
ئىسلام ئالدى بىلەن مۇشۇ نۇقتىدىن باشلايدۇ...
قۇرئان كەرىمنىڭ تولۇق 13 يىلغىچە بىرلا مەسىلىنى ... ئىلاھىيەت ۋە ئىتىقاد مەسىلىسىنى ... ئوتتۇرىغا قويۇشى بۇ ھەرگىزمۇ تاسادىبى ۋە سەۋەبسىز ئەمەس . شۇنداقلا ئەرەبلەرنىڭ بۇددىزىم قويىنىغا غەرىق بولۇپ كەتكەنلىكى ئۈچۈنمۇ ئەمەس . بەلكى ، ھەقىقى سەۋەب شۇكى ، بۇ مەسىلە پۈتكۈل ئىنسانىيەت ھاياتىنىڭ مەركىزى نۇقتىسىدۇر . مۇشۇ مەسىلە ئىنسانلارنىڭ روھى دۇنياسىدا توغرا بولمىسا ، ئۇلارنىڭ قەلبىدە مۇستەھكەم ئورۇن تۇتمىسا ، پۈتكۈل بىنا ئۇنىڭ ئۈستىگە قۇرۇلغان ئاساسى گەۋدىگە ئايلانمىسا ، ئۇنداقتا قۇرۇلغان بىنا مەۋجۇت بولۇپ تۇرالمايدۇ ... ھايات ھەرگىزمۇ توغرا يۆنىلىش بويىچە ماڭمايدۇ .
بىز ھازىرقى زامان جاھىلىيىتىنىڭ رىئاللىقىدىن مۇشۇ ھەقىقەتنىڭ ئەمەلىي ئىپادىسىنى تاپتۇق... ئىلاھىيەت مەسىلىسى ئۇنىڭ قەلبىدە ئېغىپ كەتكەن چاغدا ، پۈتكۈل ئىنسانلار ھاياتىنىڭ قانداق ئېغىپ ، ئۇلارنىڭ ھايات يوللىرىنىڭ قانداق پارچىلانغانلىقىنى كۆردۇق . ئۇلار ھىدايەت مۇقىملىق ۋە خاتىرجەملىككە قايتىپ كىلەلمىدى .
شۇنىڭ ئۈچۈن مەككىدە نازىل بولغان قۇرئان ئايەتلىرى كىشىلەرگە ھەردائىم ئىلاھىيەت مەسىلىسى ۋە ئىتىقاد مەسىلىدىن باشقا ھېچنەرسىنى سۆزلىمەيدۇ .
13 يىل ئۆتۈپ ئىسلام جەمئىيىتى ۋە مۇسۇلمانلار دۆلىتى مەدىنىدە قۇرۇلغاندىن كېيىن ، قۇرئان كەرىم ئىبادەت ۋە مۇئامىلىدىكى قانۇن ۋە يوليورۇقلارنى ئورۇندىشى ئۈچۈن ، ئۇلارغا پەرز قىلىنغان خىلمۇ ـ خىل بەلگىلىمىلەرنى ئېلىپ كېلىشكە باشلىدى . بىراق ئىلاھىيەت ۋە ئىتىقاد مەسىلىسى بۇ قانۇن ـ يوليورۇقلارنىڭ يولىنى كېڭەيتىش ئۈچۈن ئۇلارغا ئورۇن بوشاتمىدى . بەلكى ئەڭ ئاخىرغىچە ئىتىقاد قانۇنىنىڭ ھەمراھى بولۇپ كەلدى ... ئىتىقاد ھىس ـ تۇيغۇ ۋە مۇئامىلىدە ، قانۇن ۋە يوليو-

رۇقلار ئۇخشاش ئاساسلىنىدىغان «ئاساسىي ئۇل» بولدى.[1]

ئىسلام ئىنسانلارغا ئىلاھىيەت ۋە ئېتىقاد مەسىلىسىدە روشەن بىر مەسىلىنى تەقدىم قىلدى.

اللە ياراتقۇچى، اللە پىلانلاپ باشقۇرغۇچى، اللە رىزىق بەرگۈچى. اللە ھەممىگە ئىگىدارچىلىق قىلغۇچى... اللە ئىبادەت قىلىنغۇچىدۇر ...

بۇ ئىنتايىن ئاددى، ئاسان ۋە ئېنىق مەسىلە.

ئىلاھىيەتنىڭ تەبىئىتىدە چۇشۇنۇكسىزلىك يوق. ئېتىقاد مەسىلىسىدە غۇۋالىق مەۋجۇت ئەمەس.

بىر اللەدىن باشقا ئىلاھ يوق... پۈتكۈل كائىنات ۋە ئاسمان زىمىندا بىر اللەدىن باشقا ئىلاھ يوق... اللەدىن باشقا ياراتقۇچى يوق. اللەدىن باشقا ئىگە بولغۇچى يوق. اللەدىن باشقا پىلانلاپ باشقۇرغۇچى يوق. ھۆكۈمرانلىق، رىزىق بېرىش، يارىتىش پىلانلاشتا ھېچكىمنىڭ اللە بىلەن ئورتاقلىقى يوق.

شۇ سەۋەبتىن اللەدىن باشقا مەبۇد بەرھەق يوق. پۈتكۈل كائىناتتا اللەدىن ئۆزگە باشقا مەبۇد بولۇش سالاھىيىتى مۇتلەق بولمايدۇ.

ئەنەئاشۇ ئاددى، ئېنىق ۋە چۈشىنىشلىك مەسىلە پۈتكۈل ئىسلام ھەرىكىتىنى مەيدانغا كەلتۈردى. مۇسۇلمان ئۈممىتى ئاشۇ مەسىلىگە تايىنىپ، ئىسلام تارىخىنى ياراتتى.

اللەنىڭ ئىلاھلىقى تەبىئىيلا... پۈتكۈل مەخلۇقاتنىڭ يەنى ئاسمان، زىمىن، ۋە ئاسمان - زىمىندىكى ئىنسان ۋە مەخلۇقاتنىڭ ئۆزگە قۇلچىلىق قىلىشىنى مەيدانغا كەلتۈرىدۇ.

ئاددى، ئېنىق ۋە چۈشىنىشلىك يەنە بىر مەسىلە بار... ھەرقاچان اللە ئۇ تەڭداشسىز ياراتقۇچى، يالغۇز ئىگە بولغۇچى، يالغۇز رىزىق بەرگۈچى، ۋە يالغۇز ھۆكۈمرانلىق قىلغۇچى بولسا... ئۇنداقتا مەخلۇقاتلارنىڭ

---

[1] «قۇرئان سايىسىدا» ناملىق تەپسىرنىڭ «مائىدە» «ئەنئام» «اعراف» سۈرىلىرىگە قاراڭ.

ئۇنى تاشلاپ باشقا بىراۋغا قۇلچىلىق قىلىشى ··· قانداق ئىش ؟ ! ··· ئۇلار قانداقىسىگە اللەنى تاشلاپ باشقا بىرسىگە ياكى بىرىنى اللەغا قوشۇپ ئىككە- گە قۇلچىلىق قىلىدۇ ؟ !

ئىنسان ؟ ! ئىنسان زادى نىمە ؟ !··· ئۇ اللەنىڭ مەخلۇقاتلىرىدىن بىر مەخلۇق ئەمەسمۇ ؟ ! الله ئۇنىڭغا كۈچ ـ قۇۋۋەت بېرىپ ، ئاسمان زىمىندى- كى نەرسىلەرنى ئۇنىڭغا بويسۇندۇرۇپ بەرمىدىمۇ ؟ ! ··· ئاسمان زىمىننى ۋە ئۇنىڭدىكى نەرسىلەرنى ئىنسان ئۆزى ياراتتىمۇ ؟··· كائىنات قانۇنىيىتى- نى ئىنسان ئۆزى ئورۇنلاشتۇردىمۇ ؟ ··· ئۇبۇقانۇنىيەتلەردىن بىرەرنەرسىنى ئۆزگەرتىش ئىقتىدارىغائىگىمۇ ؟ . . . ئۇ ماددىغا ئۆزىگە خاس بولمىغان باشقا خۇسۇسىيەتلەرنى بىرەلەمدۇ ياكى الله ياراتقان قانۇنىيەتنى باشقا بىر قانۇنىيەت بويىچە قۇرۇپ چىقالامدۇ ؟ ئۇ قانداقمۇ اللەدىن تاشقىرى مەبۇد ياكى الله بىلەن ئورتاقلاشقان مەبۇد بولالايدۇ ؟

مۇقەررەرلىك ؟ ··· مۇقەررەرلىك دىگەن نىمە ؟ ··· ئۇنى كىم بېكىتتى- تى ؟ ئۇنىڭ مۇقەررەرلىكىنى كىم بەلگىلىدى ؟ ··· ئۇ اللەنىڭ كائىنات ، ئىنسان ۋە نەرسىلەردىكى تەقدىرى ئەمەسمۇ ؟ ··· ئۇ اللەنىڭ تەقدىرى بولغانلىقى ئۈچۈنلا مۇقەررەرلىك ! ئەگەر الله خالىمايدىغان بولسا . ھەرگىز- مۇ مۇقەررەرلىك ئەمەس ! ··· شۇنداق بولغان ئىكەن ئۇمۇقەررەرلىك قانداقمۇ اللەدىن تاشقىرى مەبۇد ياكى الله بىلەن تەڭ دەرىجىدىكى مەبۇد بولالايدۇ ؟

مەخلۇقاتلار قۇلچىلىقنى اللەدىن باشقىغا قىلىش مۇمكىن بولىدىغان شەخس زادى كىم ؟ !

* * *

قۇلچىلىقنىڭ تەقەززاسى ، ھاكىمىيەت يالغۇز بىر الله ئۈچۈن بولۇ- شى ، ئىنسانلار ئۆزىنىڭ قانۇنلىرىنى اللەدىن قوبۇل قىلىشى كېرەك .

ئىنسانلار تارىخىدىكى ھەربىر جاھىلىيەت مۇشۇ ئىش ئۈستىدە تالاش ـ تارتىش قىلدى .

بىر جاھىلىيەت ئۆزىنىڭ اللەنى تونۇيدىغانلىقىنى ئېيتىدۇ . يەنە بىر جاھىلىيەت ئۆزىنىڭ اللەغا ئىبادەت قىلىدىغانلىقىنى ئېيتىدۇ ··· يەنە بىر

جاھىلىيەت ئۆزىنىڭ ھەقىقى ئىبادەتىنى ئاللاھغا قىلىدىغاندەك ئويلايدۇ...
پۈتكۈل جاھىلىيەت مۇشۇ ئىش ئۈستىدە دە ـ تالاش قىلىپ، ئاللاھغا قۇلچىلىق قىلىش ئىشىنى يالغۇز بىر ئاللاھنىڭ ھاكىمىيىتىنى ئېتىراپ قىلىش ۋە يالغۇز بىر ئاللاھنىڭ قانۇنىنى قوبۇل قىلىش مەسىلىسىدىن ئايرىپ قارايدۇ.

«ئۇلار ئاللاھنى ھەقىقى رەۋىشتە تونۇمىدى» (6: 91)

ئۇلار بىز ئاللاھغا ئىبادەت قىلىمىز دەپ ئويلايدۇ ـ يۇ قانداق قىلىپ ھايات تۈزۈملىرىنى ئاللاھنىڭ غەيرىدىن قوبۇل قىلىدۇ؟!

ئەگەر ئاللاھ ئۇلارغا قانۇن تۈزۈپ بەرمىگەن ياكى ئۆزۈڭلار ئۈچۈن ئۆزۈڭلار قانۇن تۈزۈڭلار دىگەن بولسا ئىدى، ئۇنداقتا بۇ ئەقىلگە ئۇيغۇن ئىش بولغان بولاتتى.

بىراق ئاللاھ ئۇلارغا قانۇن تۈزۈپ بەردى. ھەممە مېنىڭ قانۇنىمغا بويسۇنۇڭلار دىدى: «كىمكى ئاللاھ بېكىتكەن قانۇن بويىچە ھۆكۈم قىلمايدىكەن ئۇلار كاپىرلاردۇر»① «كىمكى ئاللاھ بېكىتكەن قانۇن بويىچە ھۆكۈم قىلمايدىكەن، ئۇلار زالىملاردۇر.»② «كىمكى ئاللاھ بېكىتكەن قانۇن بويىچە ھۆكۈم قىلمايدىكەن، ئۇلار پاسىقلاردۇر»③ «سەن ئۇلارنىڭ ئارىسىدا ئاللاھ ساڭا نازىل قىلغان قۇرئاننىڭ يوليورۇقلىرى بويىچە ھۆكۈم قىلغىن. ئۇلارنىڭ ئىدىيىۋى خاھىشلىرىغا ئەگەشمىگىن. ئۇلارنىڭ ئاللاھ ساڭا نازىل قىلغان قۇرئاننىڭ بىر قىسمىدىن ۋاز كەچتۈرۈشىدىن ساقلانغىن» «4»*

شۇنداق ئىكەن ئۇلار ئاللاھنىڭ قانۇنىدىن باشقا بىر نەرسە بىلەن ھۆكۈم قىلىشنى قەيەردىن تاپتى؟...

قۇرئان ھەربىر قانۇن دائىرىسىدە مۇشۇ مەسىلىنى كۈچلۈك، تەكرار، ئېنىق ۋە مەركەزلىك ئوتتۇرىغا قويدى: قانۇن مەسىلىسى ئىلاھىيەت مەسىلىسى. ئاللاھ بىردىنبىر ئىلاھ شۇ سەۋەبتىن ئۇ قانۇن چىقىرىش ھوقۇ-

---

* ① ② ③ ④ سۈرە مائىدە ـ 44، 45، 47، 49 ـ ئايەتلەرنىڭ بىر قىسمى

قىغا ئىگە . قانۇن دىمەك ئېتىقاد دىمەكتۇر . اللەنىڭ ئىلاھلىقتا يەككە ـ يىگانىلىقىنى ئېتىراپ قىلىش ، اللەنىڭ ھاكىمىيەتتە بىردىنبىر يالغۇزلى- قىنى ئېتىراپ قىلىشتۇر . يەرشارىدا ھېچكىم الله بىلەن ئورتاق ھۆكۈمران بولالمايدۇ . كىمكى مۇشۇنداق ئېتىقاد قىلمىسا اللەغا شىرىك كەلتۈرگەن بولىدۇ ـ دە ئۇ ۋە ئۇنىڭ ئەگەشكۈچىلىرى مۇشرىك بولىدۇ .[①]

جاھىلىيەت «قانۇن»نى «ئېتىقاد»تىن ، «ھاكىمىيەت»نى «ئىلاھى- يەت»تىن ئايرىپ چىقىپ ئىنتايىن ئېغىر دەرىجىدە خاتالىق ئۆتكۈزدى . شۇنىڭغا ئەگىشىپ ئىنسانلار ھاياتىدىكى زوراۋانلىقلار مەيدانغا كەل- دى .

دىمەك ، بۇ يەردە مۇشۇ نەتىجىدىن باشقا نەتىجە مەۋجۇد ئەمەس . اللەدىن باشقا ھەرقانداق ئادەم كىشىلەرگە قانۇن تۈزگەن چاغدا ، ئۇ ئۆزىنى مەلۇم ئىشلارنى يولغا قويۇپ مەلۇم ئىشلارنى چەكلەيدىغان «ئىلاھ» قىلىۋالغان بولىدۇ . بەلكى ئۆزىنى شەيتان تىكلىگەن بولىدۇ ··· چۈنكى اللەنىڭ ھۆكۈمرانلىقىدىن باشقا ھەرقانداق ھۆكۈمران شەيتاندۇر ··· ئۇ پۈتكۈل ئەھۋالدا «ئىدىيىۋى خائىشقا» چوقۇنىدۇ ··· يەنى شەخىس ، بەلكى سىنىپ ياكى كوللىكتىپ ۋە ياكى ھۆكۈمران مىللەتنىڭ ئىدىيىۋى خائىشى- غا چوقۇنىدۇ .

بىز ھازىرقى زامان جاھىلىيىتىنىڭ رىئاللىقىدىن ـ ئىنسانلار شەيتان- نىڭ ھۆكۈمرانلىقىنى قوبۇل قىلىپ ، اللەنى تاشلاپ رازىمەنلىك بىلەن شەيتانغا قۇلچىلىق قىلغان ۋاقىتتا يەنى شەيتاننىڭ قانۇن تۈزۈپ بېرىشىگە ئىجازەت بەرگەن چاغدا ، قانداق قىلىپ ئىنسانلارنىڭ قۇللۇق ۋە ئىزىلىشى- گە ئۇچرىغانلىقىنى ، شەيتان ۋە ئاسىيلارنىڭ زۇلۇملىرىغا دۇچ كەلگەنلى- كىنى كۆرۈپ ئۆتتۇق .

بۇ يەردە مۇشۇ نەتىجىدىن باشقا نەتىجە مەۋجۇت ئەمەس ! مەيلى يالغان «دىموكراتىيە» دە بولسۇن ياكى دىكتاتۇر تۈزۈمىدە بولسۇن قىلچە پەرىق- سىزدۇر .

---

① قۇرئان سايىسىدا ناملىق تەپسىرنىڭ 6 ـ 7 پارلىرى .

* * *

ئىسلام ئىلاھىيەت ۋە ھاكىمىيەت ئۇچۇن توغرا تەسەۋۋۇرنى تەقدىم قىلىدۇ. بۇ تەسەۋۋۇرۇ ئىنتايىن كەڭ مەنىگە ئىگە بولۇپ، ئۇ كائىنات، ھايات، ۋە ئىنسانىي ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

كائىنات ئىلاھ ئەمەس! غايىسىز ۋە پىلانسىز مەخلۇقمۇ ئەمەس. كائىنات ئىبادەت قىلىنىدىغان مەبۇد ئەمەس! ئۆزىنىڭ ھەرىكەت قانۇنىيە-تىنى ئۇ ئۆزى ئورۇنلاشتۇرمايدۇ. بەلكى ئۇنىڭ مەۋجۇدلىقى ۋە قانۇنىيە-تىنىڭ مەۋجۇدلىقى الله تەرىپىدىن كەلگەن بولىدۇ.

كائىناتنى الله ياراتتى. شۇ سەۋەبتىن ئۇ اللەغا بويسۇنىدۇ. اللەنىڭ قانۇنىيىتىنىڭ تەلىپى بويىچە مېڭىپ ئۇنىڭ كۆرسەتمىسىنى «ئىجرا» قىلىدۇ.

«ئاندىن ئۇ الله ئاسماننى يارىتىشقا يۈزلەندى. ھالبۇكى ئۇ تۇمان ھالىتىدە ئىدى. ئاسمان بىلەن زېمىنغا ئىختىيارى ياكى ئىختىيارسىز ھالدا كېلىڭلار» دېدى. ئىككىسى «ئىختىيارى كەلدۇق» دېدى. (41: 11) دې-مەك، كائىنات سەۋەبسىز ۋە مەقسەتسىز يارىتىلمىدى. بەلكى «ھەق» بىلەن يارىتىلدى.

«الله ئاسمانلارنى، زېمىننى ۋە ئۇلار ئارىسىدىكى نەرسىلەرنى ھەق بىلەن ياراتتى» (30: 7)

«ئاسمانلارنى، زېمىننى ۋە ئۇلارنىڭ ئارىسىدىكى شەيئىلەرنى بىكار ياراتمىدۇق.» (38: 26)

«شۈبھىسىزكى، ئاسمانلارنىڭ ۋە زېمىننىڭ يارىتىلىشىدا، كېچە بى-لەن كۈندۈزنىڭ نۆۋەتلىشىپ تۇرۇشىدا، ئەقىل ئىگىلىرى ئۇچۇن روشەن دەلىللەر بار. ئۇلار ئۆرە تۇرغاندىمۇ، ئولتۇرغاندىمۇ ياتقاندىمۇ اللەنى ئەسلەپ تۇرىدۇ. ئاسمانلارنىڭ ۋە زېمىننىڭ يارىتىلىشى توغرىسىدا پىكىر يۈرگۈزىدۇ.» ئۇلار ئېيتىدۇكى، «پەرۋەردىگارىم! بۇنى بىكار ياراتمىدىڭ سەن پاكتۇرسەن، بىزنى دوۋزاخ ئازابىدىن ساقلىغىن» (3: 190)

ئىنسان ئەقلىگە تايىنىپ اللەنىڭ ئاسمان زېمىننى يارىتىشىدىكى

«ھەق»نىڭ چېكىنى بىلمەيدۇ ... ئۇنىڭ كائىناتتىكى چوڭقۇر مۇساپىسىنى بىلمەيدۇ.

لېكىن ئەقىل بىلىشتىن ئاجىز كەلگەن ئىشلارنى روھ بىلىشتىن ئاجىز كەلمەيدۇ.

اللەنىڭ يېتەكلىشىگە ئېرىشكەن روھ - ئۆزىنىڭ كائىنات بىلەن بولغان مۇناسىۋىتىدە ۋە تىرىكلىكتىكى ئورتاقلىق، ئىبادەتتىكى ئورتاقلىق، ياراتقۇچى اللەغا يۈزلىنىشتىكى ئورتاقلىق، يالغۇز بىر اللە تەرىپتىن كېلىپ چىقىشتىكى ئورتاقلىقنى ھېس قىلىشتا - كۆز يۇمۇپ ئاچقۇچە كائىناتنىڭ يارىتىلىشىدىكى ھەقنى، مۇشۇ ھەقنىڭ ئاسمان زېمىندىكى چوڭقۇرلۇقنى، ۋە ئۇنىڭ كائىنات قۇرۇلمىسىدىكى چوڭقۇر مۇساپىسىنى بىلىدۇ.

«ئىنساننىڭ «مەلۇمات»لىرى كېڭەيگەنسىرى، مۇشۇ مۇساپە ۋە دائىرىگە بولغان چۈشەنچىسى شۇنچە ئاشىدۇ ... بىراق ئۇ ئىنسان ھەمىشە شەيئىلەرنىڭ سىرتقى كۆرۈنۈشلىرىگە مۇناسىۋەتلىك بىلىملەر بىلەنلا چەكلىنىپ بۈيۈك «ھەق»نى بىلىشتىن ئايرىلىپ قالىدۇ.

ئەمەلىيەتتە روھ دەل ئاشۇ اللەنىڭ كائىنات، ھايات، ۋە ئىنساننى يارىتىشتىكى بۈيۈك «ھەققە» تاپشۇرۇلغان.

* * *

ھايات سەۋەبسىز ئەمەس.

«ئى ئىنسانلار! سىلەر ئۆزۈڭلارنى اللە بىزنى بىكار ياراتتى، بىز اللەنىڭ دەرگاھىغا قايتۇرۇلمايمىز دەپ ئويلامسىلەر؟» (23: 115)

ئىسلام مۇكەممەل پۈتۈن سۈرەتنى كېسىپ تاشلىمايدۇ. ئۇنى مەنىسىز، ئەھمىيەتسىز، سەتلەشتۈرۈلگەن ھالەتتە كۆرسەتمەيدۇ.

ئىسلام سۈرەتنىڭ ھەر ئىككى پارچىسى بىلەن قوشۇپ، ئۇنى مۇكەممەل سىزىپ چىقىدۇ ... ئۇنىڭ ئەھمىيىتى، نىشانى ۋە بەھۇدىلىكتىن پاكلىقى دەرھال نامايەن بولىدۇ. يالغۇز دۇنيا ھاياتىلا - ھاياتلىق ئەمەس! ئۇنىڭدا يۈز بەرگەن ئىشلار ۋە ھادىسىلەرمۇ سۈرەتنىڭ ئاخىرقى چېكى

ئەمەس. ئەگەر شۇنداق بولسا، بۇ هايات تولىمۇ مەنىسىز ۋە ئەهمىيەتسىز بولغان بولىدۇ.

بۈگۈنكى دۇنيا هاياتى «نەتىجە»نىڭ مۇقەددىمىسىدۇر. ئاخىرەت هاياتى بولسا مۇكەممەللىشىش ۋە نەتىجىدۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇ هەقىقى «هايات»دۇر.

«شۈبهىسىزكى، ئاخىرەت يۇرتى هەقىقى هايات يۇرتىدۇر. ئەگەر ئۇلار بىلسە ئىدى. (بۇ دۇنيانى ئۇ دۇنيادىن ئارتۇق كۆرمەيتتى)» (63: 29)

دۇنيا هاياتى «سىناق ۋە ئىمتىهان» دۇنياسى.

ئاخىرەت هاياتى بولسا، «مۇكاپات ۋە جازا» مەيدانى.

«ئىنسانلارنىڭ قايسىسىنىڭ ئەمەلي ئەڭ ياخشى ئىكەنلىكىنى سىناش ئۈچۈن بىز هەقىقەتەن يەر يۈزىدىكى شەيئىلەرنىڭ هەممىسىنى يەر يۈزىنىڭ زىننىتى قىلدۇق» (7 :18)

«بىز سىلەرنى يامانلىققا مۇپتىلا قىلىش ۋە ياخشىلىق بېرىش ئارقىلىق سىنايمىز. سىلەر بىزنىڭ دەرگاهىمىزغا قايتىسىلەر. ئەمەللىرىڭلارغا يارىشا جازالايمىز» (35 :21)

سىلەردىن قايسىڭلارنىڭ ئەمىلى ئەڭ ياخشى ئىكەنلىكىنى سىناش ئۈچۈن الله ئۆلۈم ۋە تىرىكلىكنى ياراتتى» (2 :67)

«الله ئاسمانلارنى ۋە زېمىننى هەقلىق بىلەن ياراتتى. هەر ئىنساننىڭ قىلمىشىغا يارىشا جازا ياكى مۇكاپات بېرىلىدۇ. ئۇلارغا زۇلۇم قىلىنمايدۇ» (21 :45)

«هەربىر جان ئىگىسى ئۆلۈمنىڭ تەمىنى تېتىغۇچىدۇر. سىلەرنىڭ ئەجرىڭلار قىيامەت كۈنى تولۇق بېرىلىدۇ» (184 :3)

ئەنە شۇنىڭ بىلەن تەسەۋۋۇردىكى سۈرەت مۇكەممەللىشىدۇ. شۇنداقلا ئىنسانلار قەلبى خاتىرجەم ۋە تىنچ بولىدۇ.

ئىنسان بۇ هايات سۈرەتنىڭ ئاخىرلىشىشى، ۋە هادىسىلەرنىڭ ئاخىرقى چېكى ئەمەس دىگەننى تونۇپ يەتكەن چاغدا، ئۇنىڭ پۈتكۈل هاياتى تەڭپۇڭلىشىدۇ.

بىر تەرەپتىن ئىنساننىڭ قەلبىدە «بۇزىمىنىدىكى ھاياتلىق كەتسە قايتا كەلمەيدىغان بىرلا پۇرسەت» دېگەن ئۇقۇم مۇقىملاشقان ۋاقىتتا، ئىنسان قولدىن بېرىپ قويغان زېمىننىڭ ئەرزىمەس نەرسىلىرىگە قىلچە ئەپسۇسلانمايدۇ. ئاھ ئۇرمايدۇ، ئۆزىنى يوقۇتۇپ قويمايدۇ. زېمىننىڭ ئەرزىمەس نەرسىلىرىگە ئېرىشىش ئۈچۈن ساراڭلارچە كۆرەش قىلمايدۇ.

يەنە بىر تەرەپتىن ئىنسان زېمىندا بولۇۋاتقان زۇلۇملارنى بۇزغۇنچىلىقلارنى، ئامالىنى قىلغىلى بولمايدىغان ئىزتىراپ ۋە ئازابلارنى كۆرۈپ، «جاھاننىڭ بولغىنى مۇشۇ، ئەمدى بۇندىن كېيىن بۇزۇق ۋەزىيەتلەرنى تۈزەتكىلى، چەكتىن ئاشقان زۇلۇملارنى چېكىندۈرگىلى، ئىنسان بىر ئۆمۈر ئېرىشقان ۋە كۈچ كۆرسەتكەن بولسىمۇ، چېكىندۈرۈش ۋە ساقلىنىشقا قادىر بولالمىغان بەختسىزلىكنى ئۆزگەرتكىلى بولمايدۇ» دېگەننى ھېس قىلغان ۋاقىتتىمۇ ئۇ ئىنساننى بىئارام قىلغۇچى ئۈمۈتسىزلىك ۋە جىننى ئالغۇچى بەختسىزلىك قاپلىۋالمايدۇ.

يەنە بىر تەرەپتىن ئۇنىڭ قەلبى بۇزۇلمايدۇ. ئۇنىڭ مەڭگۈلۈك ھەقىقەت ۋە ئادالەتكە بولغان ئىمانى بۇزۇلمايدۇ. ئۇ ھەرىكەت ۋە ئەخلاقتا ئېغىپ كەتمەيدۇ ... ئۇ باشقىلارغا زۇلۇم قىلىپ، ئۆزىمۇ زۇلۇمغا ئۇچرايدىغان ياكى غايە ئۈچۈن ۋاسىتە تاللىمايدىغان ئىشلارنى ھەرگىزمۇ قىلمايدۇ ... غايە ياكى ۋاسىتىنىڭ پاكلىقىنى تاللىمايدىغان ئىشلارنى تېخىمۇ قىلمايدۇ.

يەنە بىر تەرەپتىن ئۇ اللەدىن قورقۇپ ئۇنىڭغا تەقۋادارلىق قىلىدۇ. ھامان بىر كۈنى اللەغا ئۇچرىشىدىغانلىقىنى ئەستىن چىقارمايدۇ. پاكلىق گۈزەللىك ۋە بۇزۇقچىلىقتىن ساقلىنىش ئارقىلىق مۇشۇ ئۇچرىشىش ئۈچۈن ئالدىنئالا تەييارلىق قىلىدۇ.

شۇ سەۋەبتىن ئىسلام ئاخىرەت ئەسلىمىسىنى، ئۇنىڭ تەسۋىرىنى گەۋدىلىك، ئوبرازلىق كۆرۈنۈشلىرىنى دۇنيا بىلەن بولغان مۇناسىۋىتىنى، دۇنيادىن ئاخىرەتكە بارىدىغان يولنىڭ بىرلىكىنى، ۋە بۇلارنىڭ كېيىنكى نەتىجىلىرىنى ئىنسانلار قەلبىگە مەركەزلىك ئورناتتى ... چۈنكى ئۇ ئىنسانلار ھاياتىنى توغرا قانۇنىيەت بويىچە قېلىپلاشتۇرىدىغان «ئاچقۇچ»

*     *     *

ئىنساننىڭ ئۆز رولىنى جارى قىلدۇرىدىغان دەۋرى يېتىپ كەلدى .

ئىسلام ئىنسانغا ئەڭ كۆركەم ۋە ئەڭ گۈزەل سۈرەتنى تەقدىم قىلدۇ . ئىنسان ئىلاھ ئەمەس ! ئىنسان ھايۋان ئەمەس ! ... ئىنسان شەيتان ئەمەس . ئىنسان ئۇ پەقەتلا «ئىنسان !»

ئىنسان اللەنىڭ مەخلۇقلىرىدىن بىر مەخلۇق ، لېكىن ئۇ ئالاھىدە ۋە تەڭداشسىز دۇر ... ئالىيجاناپ ۋە سەلتەنەتلىكتۇر . ئۇ اللەنىڭ يەر شارىدىكى خەلىپە ئىز باسارلىرىدۇر .

ھازىرقى زامان جاھىلىيىتى ئېغىر خاتالىق ئۆتكۈزدى ... ئۇ ئىنساننى ئىلاھ قىلىۋالدى ... شۇ ۋاقىتنىڭ ئۆزىدىلا يەنە ئۇنى ھايۋانغا ئايلاندۇرۇپ قويدى . ئارقىدىنلا ئۇنى ماددىيەت ۋە ئىقتىساد ئىلاھى ... بەلكى «مۇقەررەرلىك ئىلاھلىرى» ئالدىدا تىرناق تاتلاپ تۇرۇشتىن باشقىغا يارىمايدىغان روھى ئۆلۈك سەلبى قۇلغا ئايلاندۇرىۋەتتى .

ئىسلام ئىنساننى ئۆزىگە تېگىشلىك مۇۋاپىق ئورۇنغا جايلاشتۇرىدۇ ... ئۇ ئېغىپ كەتمەيدۇ . جاھىلىيەتكە ئوخشاش چەكسىز خاتالىققا يول قويمايدۇ .

«ئۆز ۋاقتىدا پەرۋەردىگارىڭ پەرىشتىلەرگە «مەن يەر يۈزىدە خەلىپە - ئورۇنباسار يارىتىمەن» دىدى» (2: 29)

«ئۆز ۋاقتىدا پەرۋەردىگارىڭ پەرىشتىلەرگە ئېيتتى : «مەن ھەقىقەتەن لايدىن بىر ئادەم يارىتىمەن . مەن ئۇنى راۋۇرۇس يارىتىپ ۋە ئۇنىڭغا جان كىرگۈزگەن ۋاقتىمدا ، سىلەر ئۇنىڭغا سەجدە قىلىڭلار» (71 - 70 :38)

«شەك - شۈبھىسىزكى ، بىز ئادەم بالىلىرىنى ھۆرمەتلىك قىلدۇق . ئۇلارنى قۇرۇقلۇقتا ئۇلاغلارغا مىندۇردۇق . دېڭىزدا كېمىلەرگە چىقاردۇق . ئۇلارنى شېرىن يېمەكلىكلەر بىلەن رىزىقلاندۇردۇق . ئۇلارنى مەخلۇقاتلىرىمىزنىڭ نۇرغۇنىدىن ئۈستۈن قىلدۇق» (70 :17)

«اللە سىلەرنى سۈرەتكە كىرگۈزدى ۋە سۈرىتىڭلارنى چىرايلىق قىلدى» (64: 2)

* * *

ئىسلام ھازىرقى زامان جاھىلىيىتىگە ئوخشاش ئىنساننى لاي ـ لاتقى-لار بىلەن بۇلغىمايدۇ .

توغرا ، ئىسلام ئىنساننىڭ پەيدا بولۇشىدىكى مەنبىئىنىڭ «تۆۋەنلى-كى»نى كۆرسىتىپ ئۆتتى .

«شەك ـ شۈبھىسىزكى ، بىز ئىنساننى قارا لايدىن ياسىلىپ ، شەكىل-گە كىرگۈزۈلگەن قۇرۇق لايدىن ياراتتۇق» (15: 26)

«سىلەرنى بىز ئاجىز مەنىدىن ياراتمىدۇقمۇ ؟» (77: 19)

ئىنساننىڭ سېسىغان لاي ۋە خار سۇدىن يارىتىلغانلىقىدىن باشقا ھېچقانداق «تۆۋەنلىكى» يوق !

بىراق ... ئىمانى يولىيورۇقلار تەقدىم قىلىۋاتقان ھەقىقەتلەر قايسى ؟

ئاشۇ ھەقىقەت ئىشلارنى ئېنىق بىلىدىغان بىردىنبىر يىگانە مەنبەدىن كەلگەن كەسكىن ئاخىرقى ھەقىقەتلەر بولۇپ ، ئۇلارنىڭ مەيدانغا كېلىشى قانداقتۇر .دارۋىنىزىم ئىنساننىڭ ھايۋانى ئىزاھاتنى پەيدا قىلغان ئەگەش-كۈچىلىرىگە ئېلىپ كەلگەندەك ، ئىنساننىڭ پەسكەشلىكى ، قەدىر قىممى-تىنىڭ تۆۋەنلىكى ۋە ھاياتتىكى رولىنىڭ ئاجىزلىقى ... قاتارلىقلارنى كۆرسىتىش ئۈچۈن بولماستىن بەلكى ئۇنى مۇكەممەللەشتۈرىدىغان يەنە بىر چوڭ ھەقىقەتنى ئۇنىڭغا قوشۇپ بايان قىلىدۇ . ئۇ بولسا پەزىلەت ، تەسۋىر گۈزەللىكى ۋە اللەنىڭ يەرشارىدىكى خەلىپىسى بولۇشتىن ئىبارەت ئەڭ چوڭ ئامانەتنى ئۈستىگە ئېلىش ھەقىقىتىدۇر . بۇ يولىيورۇق بىلەن بىرلا ۋاقىتتا مۇنداق ئىككى ئىش ئەمەلگە ئاشىدۇ . ياراتقۇچىنىڭ بۈيۈكلىكى ۋە ئىنساننىڭ يۈكسەكلىكى . بۇ ئىككى ھەقىقەت ئىنسانى مەۋجۇدىيەتنى اللەغا باغلاش ، ئۇنى اللەنىڭ خەلىپىسىگە لايىق يۈكسەك دەرىجىگە كۆتۈرۈش ۋە ئۇنى-شۇ ۋاقىتنىڭ ئۆزىدە ـ ئىسيانكارانە مەغرۇرلۇقتىن ۋە پەسكەش ئاسىيلىقتىن ساقلاپ قېلىش ۋەزىپىسىنى ئۆتەيدۇ .

ئىسلامنىڭ تەسۋىرىدىكى ئىنسان ئارىلاشما تەبىئەتكە ئىگە مەۋجۇتلۇق بولۇپ ، ئۇ بىر چاغدا زېمىننىڭ لىيى بىلەن الله تەرەپتىن پۈۋلەنگەن

روھنىڭ بىرىكمىسىدىن يارىتىلغان . چەمبەرچەس باغلىنىپ كەتكەن بۇ خىل ئارىلاشمىلىق بىر ـ بىرىدىن ئاجراپ كەتمەيدۇ . شۇ سەۋەبتىن ئىنسان چالما ـ كېسەك ياكى ھايۋاننىڭ ئورنىغا چۈشۈپ قالىدىغان بىر چاڭگال لاي ئەمەس . شۇنداقلا ئىلاھ قىلىنىدىغان ياكى ئىلاھ بولىدىغان پۈۋلەنگەن ساپ روھمۇ ئەمەس . بەلكى لاي ۋە پۈۋلەنگەن روھنىڭ ئۆزئارا بىرىكمىسى . بۇ خىل ئارىلاشمىلىق پۈتكۈل مەخلۇقاتلاردىن پەرىقلىنىدىغان ۋە ئۇلارنىڭ ئارىسىدا تەڭداشسىز بولغان مەۋجۇدىيەتنى- «ئىنسان» مەۋجۇ- دىيىتىنى- شەكىللەندۇردى .

بۇ خىل تەڭداشسىز مەۋجۇدىيەت ئۆزىنىڭ قىممىتىنى چۈشكۈنلۈك ئۈستىدىن يۈكسەلدۈرۈشكە تامامەن قادىر .

«روھ بىلەن ۋە ئۇنى چىرايلىق قىلىپ يارانقان ، ئۇنىڭغا ياخشى ـ يامانني بىلدۈرگەن زات بىلەن قەسەمكى ، روھىنى پاك قىلغان ئادەم چوقۇم مۇرادىغا يېتىدۇ . نەپسىنى كۇپىرى ۋە جىنايەتلەر بىلەن بۇلغىغان ئادەم چوقۇم نا ئۈمىد بولىدۇ» (10 ـ 6 :91 )

«بىز ئىنسانغا ياخشى يول بىلەن يامان يولنى كۆرسەتمىدۇقمۇ» (9 : 90 )

«شۈبھىسىزكى ، ئۇنىڭغا بىز پەيغەمبەر ئەۋەتىش ئارقىلىق ياخشى ـ يامان يولنى كۆرسەتتۇق ، ئۇ مۆئمىن بولۇپ ، ياخشى يولدا مېڭىپ اللەنىڭ نىمىتىگە شۈكۈر قىلغۇچىدۇر . ياكى گۇناھكار بولۇپ ، يامان يولدا مېڭىپ كۇپرىلىق قىلغۇچىدۇر .» (2: 76 )

ئىنساننىڭ پەسلىشىش ياكى يۈكسىلىش ئىقتىدارىنىڭ تەلىپى ۋە ھەر مىنۇت ھەر سىكۇنتتا پەسلىك بىلەن يۈكسەكلىك ئوتتۇرىسىنى تاللاش ئۈچۈن ئۇنىڭغا بېرىلگەن ئىرادىنىڭ تەلىپىگە ئاساسەن بۇ خۇسۇسىيەتكە ئىمتىھان ۋە جازا ـ مۇكاپات يوشۇرۇنغان . مۇشۇ تەلەپ بويىچە ئىنسان ئەمەل قىلىش ئۈچۈن يەر شارىدا ياشايدۇ . ئۇنىڭ ئىش پائالىيەتلىرىگە قىيامەت كۈنى جازا ياكى مۇكاپات بېرىلىدۇ .

* * *

ئىنسان مەۋجۇدىيىتى ئىنسانغا ھەدىيە قىلىنغان مەۋجۇدىيەتتۇر.
الله ئىنساننى خەلىپىلىك ئۈچۈن ياراتقان چاغدا، خەلىپىلىكنىڭ بىرمۇنچە ئامىللىرىنى ئىنسانغا ھەدىيە قىلدى.
«الله پۈتۈن شەيئىلەرنىڭ ناملىرىنى ئادەمگە ئۆگەتتى. ئاندىن ئۇلارنى پەرىشتىلەرگە كۆرسىتىپ (خەلىپە بولۇشقا ئادەمگە قارىغاندا بىر ھەقلىق دەيدىغان قارىشىڭلاردا) راستچىل بولساڭلار، بۇ شەيئىلەرنىڭ نامىنى ماڭا ئېيتىپ بېرىڭلار» دېدى. (2: 30)
«الله سىلەرگە قۇلاق، كۆز، ۋە يۈرەكلەرنى ئاتا قىلدى» (16: 78)
مۇشۇ ئالاھىدىلىكلەرگە تايىنىپ ئىنسان زېمىننى گەللەندۇرىدۇ، خەلىپىلىككە تەكلىپ قىلىنىدۇ. ۋە ئامانەتنى ئۈستىگە ئېلىش ۋەزىپىسىنى ئۆتەيدۇ.
«شۈبھىسىزكى، بىز ئامانەتنى (يەنى پەرىزلەرنى ۋە شەرىئەت تەكلىپلىرىنى) ئاسمانلارغا، زېمىنغا، تاغلارغا، تەڭلىدۇق، ئۇلار ئۇنى ئۈستىگە ئالمىدى، ئۇنىڭ (ئېغىرلىقى)دىن قورقتى ئۇنى ئىنسان ئۈستىگە ئالدى.» (33: 72)
يۇقارقى تەلەپكە ئاساسەن ئىنسان يەرشارىدىكى تەسىر كۆرسەتكۈچى ئىلمىيىت بولۇشى كېرەك: ھەرگىزمۇ «مۇقەررەرلىك»نىڭ ھۆكۈمرانلىقى ئالدىدا قوللارچە باش ئېگىپ تۇرىدىغان ئىزلەڭگۈ قورۇت بولماسلىقى كېرەك. ئىنساننىڭ ھەرىكىتى ۋە ئەمەلىيىتى ئارىلىقلىرىدا اللەنىڭ تەقدىرى ئۆز رولىنى جارى قىلدۇرىدۇ.
«ھەرقانداق بىر مىللەت ئۆزىنىڭ ئەھۋالىنى ئۆزگەرتمىگىچە، الله ئۇلارنىڭ ئەھۋالىنى ئۆزگەرتمەيدۇ.» (13: 11)
«الله ئىنسانلارنىڭ بەزىسىنى بەزىسى بىلەن مۇداپىئە قىلىپ تۇرمىسا، يەنى كۈچلۈك تاجاۋزچىغا ئۇنىڭدىنمۇ كۈچلۈك بىرىنى ئاپىرىدە قىلمىسا ئىدى، يەر يۈزى ئەلۋەتتە بۇزۇقچىلىققا ئايلىناتتى.» (2: 250)
«الله ئاسمانلاردىكى ۋە زېمىندىكى نەرسىلەرنىڭ ھەممىسىنى (كامالى) پەزىلىدىن سىلەرگە بويسۇندۇرۇپ بەردى» (45: 12)
ئىسلامى تەسەۋۋۇر ئىنساننى مۇشۇنداق يۈكسەك ۋە ئالىي چەككە

كۆتۈرگەن چاغدا ، ... ھەرگىزمۇ ئىنساننى اللە بىلەن تىركىشىدىغان اللەغا ئۆچمەنلىك قىلىدىغان دۈشمەنگە ئايلاندۇرۇپ قويمايدۇ ... بەلكى ئىنسان اللەنى سۆيىدۇ ۋە اللەدىن قورقىدۇ ! »

اللەنىڭ ئىنسانغا بەرگەن ھەدىيىسى ئىنساندىن پەقەت تەشەككۈر ۋە تونۇشنى تەلەپ قىلىدى . چۈنكى ئىنسان بۇ ئالاھىدىلىكلەرنى ئۆزىگە ئۆزى بەرمىدى . ياكى ئۆزىنى ئۆزى اللەنىڭ خەلىپىسى قىلالمىدى ۋە ياكى ئۆزىنى ئۆزى يارىتالمىدى . ئەگەر اللە خالىغان بولسا ئىدى ، ئىنساننى قەتئىي ياراتماسلىق ۋە بۇ ئالاھىدىلىكلەرنى ئۇنىڭغا بەرمەسلىك ھوقۇقىغا تامامەن ئىگە ئىدى .

شۇ سەۋەبتىن بۇ ھەدىيىلەرگە ئاساسەن اللەغا جاۋاب قايتۇرۇش دەل تەشەككۈر بىلدۈرۈش ۋە ئىبادەت قىلىشتۇر .

ھەرگىزمۇ گىرىك جاھىلىيىتى ئىنسان بىلەن اللە ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەتنى تەسەۋۋۇر قىلىپ ، ھازىرقى جاھىلىيەتنىڭ اللە بىلەن ئىنسان ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەت تەسەۋۋۇرىغا چوڭقۇر سايە تاشلىغاندەك دۈشمەنلىك ۋە تىركىشىش ئەمەس !

* * *

ئىسلامنىڭ نەزىرىدىكى ئىنسان ــ تەبئىي ھەقىقەتتە ــ ئۆز ئارا گىرەلەشكەن مەۋجۇتلۇق ! لاي ئېلېمېنتى بىلەن روھ ئېلېمېنتى ئوتتۇرىسىنى ئايرىۋەتكىلى بولمايدۇ . ئۇ يالغۇز جىسىم ياكى يالغۇز روھ ئەمەس . ئۇنىڭ تۇيغۇ بىلەن ھەرىكىتى ، ئىبادىتى بىلەن ئەخلاقى ، خىيالى بىلەن رىئاللىقى ، ئىتىقادى بىلەن قانۇنى ، دۇنيا بىلەن ئاخىرىتى ئوتتۇرىسىنى مەڭگۈ ئايرىۋەتكىلى بولمايدۇ .

ئۇلارنىڭ ھەممىسى بىرلا خاراكتېر ۋە بىرلا گەۋدىدۇر .

ئۇنىڭ جىسمى ۋە روھى بىر گەۋدە بولۇپ ، ئۇ بىرلا ۋاقىتتا جىسمانى ھەم روھىيدۇر . ئۇنىڭ تۇيغۇر ۋە ھەرىكىتى بىر گەۋدە بولۇپ ، پائالىيەت ۋە ئەخلاق بىر ـ بىرىدىن ئايرىلالمايدۇ . ئۇنىڭ ئېتىقادى ۋە قانۇنى بىرلا نەرسە بولۇپ ، ئىتىقاد ۋە قانۇن دىمەك «دىن» دىمەكتۇر . ئۇنىڭ دۇنيا

ۋە ئاخىرتى ئۆزئارا تۇتىشىپ كەتكەن بىر ھاياتنىڭ مۇكەممەل ئىككى پارچىسى بولۇپ، بۇلارنىڭ ئىچكى قىسمىدا قەتئىي ئۈزۈلۈش بولمايدۇ.

ئىنسان تەڭپۇڭ ياكى تەڭپۇڭ بولۇشقا تېگىشلىك شەخستۇر.

تەن روھنى بويسۇندۇرالمايدۇ.

رېئاللىق خىيالنى.

شەخسى خاھىش كوللېكتىۋىزىملىق خاھىشنى ...

سەلبى ئىنتىلىش ئىجابى قىزىقىشنى ...

دۇنيا ئاخىرەتنى ...

يەر شارىدىكى ئېغىرلىقى ئاسماندىكى پەرۋاز قىلىشنى توسۇپ قالالمايدۇ.

مۇشۇنداق تەڭپۇڭ مەۋجۇدىيەتتىن شەخس ۋە جەمئىيەت، تەسەۋۋۇر ۋە ھەرىكەت تەڭپۇڭلىشىدۇ.

* * *

ئىنسان قەلبىدىكى بۇ روشەن تەسەۋۋۇر توغرا بولغان چاغدا، ئۇنىڭ يەر شارىدىكى پۈتكۈل ھاياتى تۈپتۈز بولىدۇ.

بۇ تەسەۋۋۇر مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇنىڭ مەكتىپىدە تەربىيەلەنگەن مۇسۇلمان ئۈممەتنىڭ روھىدا توغرا بولدى. نەتىجىدە تارىختىن بۇيان يەر شارىدا تەڭدىشى يوق مۆجىزىلەر مەيدانغا كەلدى. جاھىلىيەت قەبىلىلىرى بىرلىشىپ مۇسۇلمان ئۈممىتىگە ئايلاندى.

جاھىلىيەتچى روھلار ئۆزىنىڭ ئۆرپ - ئادەت، ئەنئەنە ۋە ھەرىكىتىنى، ئازغۇن لەززەت شەھۋەتلىرىنى، ئەپسانە ۋە خۇراپاتلىرىنى تاشلاپ، توغرا يول ئۈستىگە چىقتى ... ئىسلام گويا ھازىر تۇغۇلغاندەك يېڭى روھلارنى قۇرۇپ چىقتى ... بۇ پۈتكۈل ئىنسانىيەتنىڭ يېڭىدىن تۇغۇلۇشى، اللەنىڭ سايىسىدا ھەقىقى تۇغۇلۇشى ئىدى.

بۇ مۇسۇلمان روھلار ئۆزىنىڭ رېئاللىقىنى ئىلگىرى كۆرۈپ باقمىغان ۋە باشقا نەرسىلەر قوشۇمچە قىلىنمىغان يېڭى ئەندىزە بويىچە قۇرۇپ چىقتى.

بۇ يېڭى ئەندىزە جاھىلىيەتچە مۇھىتنىڭ، جاھىلىيەتچە ئۆرپ - ئادەت ئەنئەنىسىنىڭ ياكى جاھىلىيەتچە ھەرىكەتلەرنىڭ كۆرسەتمىسى ئەمەس. ۋە ياكى يەرشارىدىكى پۈتكۈل زوراۋرىيەتلەردىن قانداقتۇر بىر «زوراۋرىيەت» نىڭ يېتەكلىشىمۇ ئەمەس!

«ئىنسان» شەيتانلاردىن ئازاد بولدى ... بىراق بۇ ھەرگىزمۇ ئىنساننى ئازادلىققا ئۈندەيدىغان دۇنياۋى مەقسەد ياكى مۇھىتقا خاس سەۋەب ئۈچۈن ئەمەس.

ئاشۇ يىللار جەريانىدا قانداق ئۆزگىرىشلەر بولدى؟

ئىنسانلار ھاياتىدا ئىسلامدىن باشقا يېڭىلىق بولدىمۇ؟

ئىسلام كىشىلەرگە سۈزۈك ئىلاھىيەت تەسەۋۋۇرىنى بىرەلىدىمۇ؟ ... ۋاھالەنكى ئىنسانىيەت - ئىسلامنىڭ سىرتىدا - 20 ئەسىرگىچە ئىلاھىيەت تەسەۋۋۇرىدا ئېغىر خاتالىشىپ كەلدى.

ئىسلام كىشىلەرگە ئىنسانغا قۇلچىلىق قىلىشتىن ئازاد بولۇشنى ئېلىپ كەلدىمۇ؟ ... ۋاھالەنكى ئىنسانىيەت - ئىسلامنىڭ سىرتىدا - ھىلدەھەم بىر - بىرىگە چوقۇنۇپ قايسى بىر ئادەمنىڭ ئىدىيىۋى خاھىشى بويىچە تۈزگەن قانۇنلارغا بويسۇنۇپ، ئاشۇلارنىڭ ئىدىيىسىنى چىڭ تۇتماقتا! ... كاپىتالىزم ۋە پرولېتارىيات دىكتاتۇرىسىدىكى «قانۇن» نىڭ تەھدىتى ۋە «دۆلەت» نىڭ نوپۇزى ئالدىدا قۇللارچە باش ئەگمەكتە.

ئىسلام كىشىلەرگە شەھۋانىيەتنىڭ قۇللۇقىدىن ئازاد بولۇشنى ئېلىپ كەلدىمۇ؟...

ۋاھالەنكى ئىنسانىيەت - ئىسلامنىڭ سىرتىدا ھەمىشە شەھۋەتلەرگە قۇل بولۇپ كەلدى. ئۇلار اللەنىڭ پىرىنسىپى ۋە كۆرسەتمىسىدىن يىراقلاشقانسىرى بۇ شەھۋەتلەرنىڭ ئۇلارنى قۇل قىلىشى شۇنچىلىك ئاشتى.

ئىسلام «ئىنسان» نىڭ كائىناتتىكى ئورنىنى توغرا كۆرسىتىپ بەردىمۇ؟ ... ۋاھالەنكى بۇ ئىنسانىيەت - ئىسلامنىڭ سىرتىدا - ئۆزىنىڭ كائىناتتىكى ئورنىنى بىلەلمەي يۈرەتتى ... بەزىدە ئۇنىڭغا قورۇق ئالداشتىن باشقا رېئاللىقتا ھېچقانداق رولى يوق ساختا ئىلاھلىق قالپىقىنى كەيدۈرسە، يەنە بەزىدە ئۇنى مۇشۇ كائىناتتىكى بىچارە قۇللۇق ئورنىغا

چۈشۈرۈۋەتتى .

مۇقەررەرلىك ئىلاھلىرى ئۇنىڭ يۈزىنى پاتقاقلاردا بۇلغاپ ئۇنى خالىغانچە كولدۇرلىتاتتى . ۋاھالەنكى ئۇ ئۆزىمۇ مۇشۇ ھۆكۈمرانلىققا ئىگە بولالمايدىغان زالىم ھۆكۈمرانلار ئالدىدا بىچارە سەۋرىچان قۇل ئىدى .

ئىسلام ئىنسان ئەخلاقىنى تۈزەتتىمۇ ؟ ... ئىنسانىيەت - ئىسلامنىڭ سىرتىدا ئەخلاقى جەھەتتىن بۇزۇلۇپ ئاق تەنلىكلەرگىلا مەنسۇپ بولغان «خۇسۇسىي» ئەخلاقنى شەكىللەندۇردى .

ئەمەلىيەتتە بۇ ئەخلاق مەنپەئەتپەرەسلىك ئەخلاقى ئىدى ... ئارقىدىنلا بۇ ئەخلاق بۇزۇلۇپ ئىرچىل تۈردە ھالاكەت تەرەپكە قاراپ ماڭدى .

ئىسلام شەخسنىڭ جەمئىيەتتىكى ۋە جەمئىيەتنىڭ شەخس ئالدىدىكى توغرا ئورنىنى كۆرسىتىپ بەردىمۇ ؟ ... بۇ ئىنسانىيەت - ئىسلامنىڭ سىرتىدا- ھەمىشە ئوڭچىللىقتىن سولچىللىققا ئۆزگىرىپ ، بەزىدە شەخسنىڭ مەنپەئىتى ئۈچۈن جەمئىيەتنى ۋەيران قىلسا يەنە بەزىدە جەمئىيەتنىڭ پايدىسى ئۈچۈن شەخسنى جازالاپ يۇرىۋاتىدۇ .

ئىسلام جىنسى تۇرمۇشنى توغرا يوسۇندا قېلىپلاشتۇردىمۇ ؟...

ئىنسانىيەت - ئىسلامنىڭ سىرتىدا ھەمىشە جىنسى تۇرمۇشنى تېنچلانمايدىغان ۋە ئارام تاپمايدىغان تىنىمسىز شالاق ھايۋانى تۇرمۇشقا ئايلاندۇرىۋەتتى ... ھەمدە ئىنسانىنىڭ كۈچىنى مۇشۇ ئىش بىلەنلا ئۆلتۈرۈپ تاشلىدى .

ئىسلام شەخس ياكى سىنىپ ۋە ياكى خەلق ھاكىمىيىتىنىڭ ئىدىيىۋى خاھىشىغا ۋە زوراۋانلىقىغا تايىنىپ ھۆكۈمرانلىق قىلىشىنى چەكلەيدۇ ... ۋاھالەنكى- ئىسلامنىڭ سىرتىدا - ئىنسانىيەتكە شەيتانلار ساختا دىمۇكراتىيە ياكى دىكتاتۇرىنىڭ سايىسىدا ئۆزىنىڭ ئىدىيىۋى خاھىشلىرى بويىچە ھۆكۈمرانلىق قىلىۋاتىدۇ .

ئاشۇ يىللار جەريانىدا قانداق يېڭىلىقلار بولدى ؟

تەسەۋۋۇرنىڭ توغرا بولۇشىدىن باشقا ھېچقانداق ئىش بولمىدى . چۈنكى ئۇنىڭدىن ھەرىكەت ۋە ھاياتنىڭ توغرا بولۇشى مەيدانغا كېلىدۇ .

* * *

مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ مەكتىپىدە تەربىيلەنگەن مۇسۇلمان ئۈممىتى ئۆز رىئاللىقىنى ئىسلامنىڭ كۆرسەتمىسى بويىچە قۇرۇپ چىقتى. ئۇلار كىشىلەرنىڭ ھەرىكىتىدە ئاجايىپ بىر توغرا بۇرۇلۇش ھاسىل قىلدى. توغرا، ئۇلار ئىنسان بولغانلىقى ئۈچۈن، ئۇلادا ھامان ئىنسان تەبىئىتىنىڭ ئاجىزلىقلىرى بار. بىراق ئۇلار ئىنسان ئىقتىدارىنىڭ ئەڭ يۇقىرى چېكىدە توغرا يۈكسىلىش تەرەپكە قاراپ ماڭدى. ئۇلار ـ ھەقىقى ئىسلام سايىسىدا نۇرغۇن ئىشلارنى ئەمەلگە ئاشۇردى. مۇسۇلمان ئۈممىتى ئىنسانلار ئوتتۇرىسىدا ئاجايىپ بىر مۇناسىۋەتنى بەرپا قىلدى ...

توغرا، ئۇلاردا ئىنسان تەبىئىتىنىڭ ئاجىزلىقلىرى بار. ھەرقانداق ئىنسان ئۆزىگە ياخشىلىقنىڭ بولۇشىنى خالايدۇ. «ئىنسان پۇل ـ مالغا تولىمۇ ھېرىستۇر»[1] لېكىن بۇ ئادەملەر تەڭدىشى يوق دەرىجىدە روھى دۇنياسىنى ساپلاشتۇرۇپ، بىر ـ بىرىگە ساداقەت كۆرسەتتى. «ئۇلار يېنىغا ھىجرەت قىلىپ كەلگەن مۇھاجىرلارنى دوست تۇتىدۇ. ئۇلارغا بېرىلگەن نەرسىلەر ئۈچۈن ئىچى تارلىق قىلمايدۇ. ئۇلار مۇھتاج تۇرۇقلۇق مۇھاجىرلارنىڭ مەنپەئىتىنى ئۆزىنىڭ مەنپەئىتىدىن ئەلا بىلىدۇ» (58: 8)

«مۆئمىن ئەرلەر، مۆئمىن ئاياللار، بىر ـ بىرى بىلەن دوستۇر» (9: 70)

ئۇلار بارلىق ئىنسانلارغا قارىتا «ئىنسانى» تۇيغۇنى قۇرۇپ چىقتى. «بىرەر قەۋمگە بولغان ئۆچمەنلىكىڭلار ئۇلارغا ئادىل بولماسلىقىڭلارغا سەۋەب بولمىسۇن، دۈشمىنىڭلارغا ئادىل بولۇڭلار! بۇ يەنى ئۇلارغا ئۆچ تۇرۇپ ئادىل بولۇشۇڭلار تەقۋادارلىققا ئەڭ يېقىندۇر.» (7 :5) «كاپىرلاردىن سىلەر بىلەن ئۇرۇش قىلمىغان ۋە سىلەرنى يۇرتىڭلاردىن ھەيدەپ چىقارمىغانلارغا كەلسەك، الله ئۇلارغا ياخشىلىق قىلىشىڭلاردىن ئۇلارغا ئادىل بولۇشىڭلاردىن توسمايدۇ» (7: 60)

---

[1] ئادىيات سۈرىسى 8 ـ ئايەت

«بىرەر قەۋم (يەنى مۇشرىكلار)نىڭ سىلەرنى مەسجىدى ھەرام (زىيا-رىتى)دىن توسقانلىقتىن ئىبارەت دۈشمەنلىكى ھەرگىزمۇ سىلەرنىڭ ئۇلار-غا چېقىلىشىڭلارغا سەۋەبچى بولمىسۇن» (5: 2)

ئۇلار شەخس ۋە كوللېكتىپ تەڭپۇڭ بولغان بىر جەمئىيەتنى قۇرۇپ چىقتى. بۇ جەمئىيەتتە شەخسنىڭ زوراۋانلىقتىن ئازاد قىلىنغان گەۋدىلىك مەۋجۇدىيىتى ۋە ۋەزنىنى ھېس قىلغىلى بولىدىغان ئىجابىيلىقى بولۇپ، ھۆكۈمرانلارنى ۋە جەمئىيەتنى كۆزىتىشكە، ياخشىلىقۇا بۇيرۇپ يامانلىقتىن توسۇشقا مەسئۇل بولىدۇ. جەمئىيەتنىڭ شەخسلەرگە يولىيورۇق بېرىشتە، ئۇلارنىڭ روھى ۋە ئىدىيىسىنى ھەقىقەت ئاساسىدا قۇرۇپ چىقىشتا، ۋە اللەنىڭ چەك - چېگرىسىنى قوغداشتا بەلگىلىك مەسئۇلىيەت ۋە مەجبۇرد-يىتى بولىدۇ.

ئۇلار پايدا - زىيان تەڭپۇڭ بولغان، بايلار بىلەن كەمبەغەللەر ئوتتۇ-رىسىدىكى ئۆزئارا كاپالەت مەۋجۇت بولغان بىر ئىقتىسادى تۈزۈلمىنى قۇرۇپ چىقتى.

ئىسلام ئۇممىتى بىر گەۋدە بولۇپ، ئۇلار بىر - بىرىگە مەسئۇل. ھەممىسى ياخشىلىقتا ئورتاق. ئاز ساندىكى كىشىلەر ئىقتىسادنى مونوپول قىلىۋالمايدۇ. «اللە پەيغەمبىرىگە غەنىيمەت قىلىپ بەرگەن كاپىرلارنىڭ ماللىرىنى ئىچىڭلاردىكى بايلار ئارىسىدا قولدىن - قولغا ئۆتۈپ يۈرمەسلى-كى ئۈچۈن، اللەغا، پەيغەمبەرگە، پەيغەمبەرنىڭ خىش - ئەقرىبالىرىغا، يېتىملەرگە، مىسكىنلەرگە ۋە مۇساپىرلارغا خاس قىلدى.» (59: 6)

جەمئىيەتتە ھېچكىم مەھرۇم قالمايدۇ. دۆلەت خەزىنىسى جەمئىيەتكە مەسئۇل بولىدۇ.

مۇسۇلمان ئۇممىتى ھەرقانداق ئىشتا يەرشارى‌تارىخىدىكى تەڭداشسىز «ئەخلاق» قارىشىنى قۇرۇپ چىقتى.

مۇسۇلمان ئۇممىتىنىڭ ئىچكىرى قىسمىدىكى ھاكىملار بىلەن مەھكۇم-لار ئوتتۇرىسىدىكى، مۇسۇلمانلار بىلەن غەيرى مۇسۇلمانلار ئوتتۇرىسىد-كى ۋەدىگە ۋاپا قىلىش ۋە توختامغا ئەمەل قىلىشتا سىياسەت ئەخلاققا تايىنىدۇ.

جەمئىيەت مۇناسىۋىتى ئەخلاققا تايىنىدۇ. شەخسى ۋە كوللېكتىپ مۇئامىلىدە ئىقتىساد ئەخلاققا تايىنىدۇ. جىنسى تۇرمۇش تارىخ كۆرۈپ باقمىغان دەرىجىدىكى پاكلىق بىلەن ئەخلاققا تايىنىدۇ.

مۇسۇلمان ئۈممىتى ئىنتايىن مۇستەھكەم بىر بىنا قۇرۇپ چىقتى... ئىچكى - تاشقى دۈشمەنلەر ھەر تۈرلۈك يىقىتىش ۋاستىلىرىنى ئىشقا سالغان بولسىمۇ، بىراق بىنانىڭ مىڭ نەچچە يۈز يىلدىن بىرى يىقىلمىغانلىقى ئۇنىڭ نەقەدەر مۇستەھكەملىكىنى كۆرسىتىپ تۇرۇپتۇ.

* * *

ئىسلام جەمئىيىتىنىڭ رېئاللىقى - ئەرەب يېرىم ئارىلىنىڭ ئىچكى قىسمىدا - بۇ دىندىكى بىردىنبىر ھەيران قالارلىق ئىش بولمىغان...

مۇسۇلمان ئۈممىتى يەر شارىغا كەڭرى تارقىلىپ، ئۆزلىرى جايلاشقان ھەرقانداق جايدا اللهنىڭ دىنى بىلەن خوشخەۋەر بېرىپ، ئۇنىڭ ئادالەت قانۇنلىرىنى تۇرغۇزدى... يېرىم ئەسىر ئىچىدىلا بۇ دىن بىر ئوكياندىن يەنە بىر ئوكيانغا كېڭەيدى. تارىختىكى ھەرقانداق ھەرىكەتكە سېلىشتۇرغاندا ئۇنىڭ تارقىلىش سۈرئىتىنىڭ تېزلىكى تا بۈگۈنگىچە تەتقىقاتچىلارنى ھاڭ - تاڭ قالدۇردى. زېمىن، مىللەت ۋە خەلقلەردىن ھالقىپ كەتكەن بۇ كەڭ دائىرىلىك تارقىلىشىدىن بىر ئۈممەت مەيدانغا كەلدى.

تارىختا رىم ئىمپېراتورلىقى، پارس ئىمپېراتورلىقى، ھىندىستان ئىمپېراتورلىقى، جۇڭگو ئىمپېراتورلىقى... ھەتتا يېقىنقى زاماندىكى ئەنگلىيە ۋە رۇسىيە ئىمپېراتورلىقى... قاتارلىق تالاي «ئىمپېراتورلار» بولغان.

بىراق ئىسلامدىكى مەسىلە ھەرگىزمۇ «ئىمپېراتورلۇق» مەسىلىسى ئەمەس! مۇشۇ ئىمپېرىيىلەرنىڭ ھەممىسى دۇنياغا كېلىپ، ئۆز ئۆمرىدىلا، زاۋاللىققا يۈز تۇتتى... ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ كۆرسەتكەن پۈتكۈل تىرىشچانلىقلىرىغا قارىماي، مىللەت ۋە خەلقلەرنى بىر مىللەت قىلىپ ئۇيۇشتۇرۇشتىن ئاجىز كەلدى. ئەمما ئىسلام دۇنياسى ئۆز ئىختىيارلىقى بىلەن بىر ئۈممەتكە ئايلاندى!

سەۋەب تولىمۇ ئاددى.

بۇ ئىمپىراتورلار خەلقنى ئۆزىگە بويسۇندۇرماقچى بولىدۇ . ... شۇ سەۋەبتىن خەلقلەر بۇ ئىشتا ئۆزىنىڭ مەغلۇبلار ئىكەنلىكىنى ، بىرلەشكەن دۆلەتلەرنىڭ ياكى ئاز سانلىق خەلقلەر ئۈستىدىكى ھۆكۈمران دۆلەتلەرنىڭ مەنپەئىتى ئۈچۈن ئۆزلىرىنىڭ خۇسۇسىي ئالاھىدىلىكىنى يوقۇيۇپ قويىدىغانلىقىنى ھېس قىلىدۇ .

مۇسۇلمان ئۈممىتى ئوموميۈزلۈك ھالدا اللەغا بويسۇندى . شۇ سەۋەبتىن غالىپ ياكى مەغلۇبلارنىڭ مەۋجۇد ئەمەسلىكىنى ھېس قىلدى .

ئۆزىنىڭ خۇسۇسىي ئالاھىدىلىكلىرىنىمۇ ـ خالىغانچە ـ ساقلاپ قالدى . ئۆز ۋۇندىن بويان ئىسلامنى ئالقىشلاپ كەلدى . ئۇلارنىڭ ھەممىسى بىرلا تۇيغۇدا يەنى ئۆزىنىڭ اللەغا بولغان ئەقىدىسىدە ئۆزئارا چەمبەرچەس باغلىنىپ كەتتى .

شۇ سەۋەبتىن ھەربىر يول ۋە ھەربىر چاقىرىق بىلەن مۇشۇ ئۈممەتنى پارچىلاش ئۈچۈن ئېلىپ بېرىلغان ۋە ئېلىپ بېرىلىۋاتقان بارلىق زوراۋانلىق ھەرىكەتلەرنىڭ كۆپلىكىگە قارىماي . بىر ئۈممەتلىك تۇيغۇسى ھېلىھەم ئۇلارنى بىر ـ بىرىگە چەمبەرچەس باغلاپ تۇرىدۇ .

يۈكسەك ئىسلامى «مەدەنىيەت» بىناسى قەد كۆتۈردى .

ئەرەبلەردە ئۇلارنىڭ كۆچمەن ھاياتىدا جۇغراپى ، ئىقتىسادى ۋە ئىلمى شارائىتىدا كۆپلىگەن مەدەنىيەت ئامىللىرى بولمىغان ... شۇنداقلا ئۇلاردا مەدەنىيەت قۇرۇپ چىقىشنىڭ كەڭرى پۇرسىتىمۇ بولمىغان ...

گەرچە ئەرەپ يېرىم ئارىلىدا ئەرەپلەرنىڭ رىم ۋە پارىسلار بىلەن ئارىلىشىش نەتىجىسىدە مەيدانغا كەلگەن ئىلگىرىكى مەدەنىيەتلەر بولسىمۇ ، بىراق تارىخ كۆرگەن رېئاللىق شۇكى ، مۇسۇلمانلارنىڭ ئۆز مەدەنىيىتىنى قۇرۇپ چىقىشقا يۈرۈش قىلىشنى ھەرگىزمۇ ئەرەپ يېرىم ئارىلىدىكى بارلىق ئەرەپلەرنىڭ ئۆتمۈشىگە تۇپتىن سېلىشتۇرغىلى بولمايتتى . شۇنداقلا ئۇلارنىڭ تىرىشچانلىقىنى ئاشۇ چاغدىكى قايسى بىر مىللەتنىڭ تىرىشچانلىقىغا قەتئىي ئوخشاتقىلى بولمايتتى .

توغرا ، مۇسۇلمانلار رىم ۋە پارىسلاردىن كۆپلىگەن مەمۇرىي تەشكىلاتلارنى قوبۇل قىلدى .

گەرچە مىڭ نەچچە يۈز يىلغا سوزۇلغان تارىخ ئېقىمىدا يات چېرىندىلەر ئۇنىڭغا ئارلىشىپ كەتكەن بولسىمۇ، بىراق بۇ مەمۇرىي تەشكىلاتلار خىزمەت قىلىشۋاتقان تۈپ نىزام يەنىلا ئىسلامى ئىدى. ئاخىردا ئۇلار قوروپ چىققان بۇ مەدەنىيەت... غەربلىكلەر كۆرۈۋاتقاندەك پۈتكۈل يېڭى زامان ياۋروپا مەدەنىيىتىنىڭ مەنبەسى بولۇپ قالدى.

بىر فولىس «ئىنسانىيەتنىڭ قۇرۇلۇشى» MeKig of Humanity ناملىق كىتابىدا مۇنداق يازىدۇ:

«ياۋروپا گۈللىنىش تەرەپلىرىدىن ھېچبىر تەرەپنى ئۇلاردىن تاپقىلى بولمايدۇ. ئۇنىڭ ئەسلى كېلىپ چىقىشىنى كەسكىن سۈرەتتە ئىسلام مەدەنىيەت تەسىرلىرىگە قايتۇرۇش كېرەك!»

ئاشۇ ئىلمى ھەرىكەت - ئەينى ۋاقىتتا - تارىختىكى ئەڭ چوڭ ئىلمى ھەركەت بولدى. ئەرەبلەر ئىلمىگە ئالاھىدە ئەھمىيەت بەرمىگەن ئىدى... چۈنكى ئۇلار ھەممىشە دىگۈدەك سۆز سەنئىتى (شېئىرىيەت) بىلەن شوغۇللىناتتى. ھەمدە بارلىق تىرىشچانلىقلىرىنى شۇنىڭغا قاراتقان ئىدى.
..

ئۇلارنىڭ ئۆگىنىش ۋە ئىلمى ھەركەتلىرىنى مەيدانغا كەلتۈرۈشىگە تۈرتكە بولغىنى دەل ئىسلام ئىدى. شۇنىڭدەك مۇسۇلمانلار بارلىق دۇنياۋى بىلىملەرنى خوشنا مىللەتلەردىن قوبۇل قىلدى. ئاسترونومىيە، ماتىماتىكا، تىبابەت، تەبىئەت ۋە خىمىيە بىلىملىرىنى قەدىمقى گىرىكلاردىن، رىملىقلاردىن، مىسىرلىقلاردىن ۋە ھىندىستانلىقلاردىن قوبۇل قىلدى.

بىراق ئۇلار مەيلى ھەجىم جەھەتتە بولسۇن ياكى خىلمۇ - خىللىقتا بولسۇن قوبۇل قىلىپلا بىر ئىزدا توختاپ قالمىدى.

بەلكى ئۇلار - مۇسۇلمانلار - ئىسلام يولىيورۇقلىرىنىڭ كۆرسەتمىسى بىلەن ھازىرقى زامان ياۋروپا گۈللىنىشى شەرتسىز ئۇنىڭغا ئاساسلانغان تەجرىبە ئېقىمىنى قۇرۇپ چىقىپ، ئىلمىنىڭ يۈزلىنىشىنى ئۆزگەرتتى.

بىر فولىس بايامقى كىتابىدا يەنە مۇنداق دەيدۇ:

«ھەقىقەتەن ھازىرقى دۇنياغا نىسبەتەن ئىلىم ئەرەپ مەدەنىيىتى (ئىسلام مەدەنىيىتى دىمەكچى) ئىجاد قىلغان ئەڭ مۇھىم ئامىل...

گەرچە بۇ جايدا ياۋروپا گۇللىنىش تەرەپلىرىدىن ھېچبىرىنى تىلغا ئالغىلى بولمىسىمۇ، بىراق ئۇنىڭ ئەسلى يىلتىزىنى كەسكىن سۇرەتتە ئىسلام مەدەنىيىتىنىڭ تەسىرلىرىگە قايتۇرۇش مۇمكىن. چۈنكى بۇ تەسىرلەر ھازىرقى دۇنياغا پەۋقۇلئادە كۈچ بېغىشلاۋاتقان ئاشۇ ئېنېرگىيىنىڭ مەيدانغا كېلىشىدە ۋە ياۋروپا گۇللىنىشىنىڭ كۈچلۈك مەنبەسىدە - يەنى تەبىئىي پەن بىلىملىرى ۋە ئىلمى تەتقىقات روھىدا - ئەڭ ئېنىق ۋە ئەڭ مۇھىم ئامىل ھېسابلىنىدۇ».

ئەرەپ مۇسۇلمانلىرىنىڭ بىزگە تەقدىم قىلغان بىلىملىرى قانداقتۇر يېڭى نەزەرىيەنىڭ مۇدھىش كەشپىياتلىرى بولماستىن، بەلكى ئىسلام مەدەنىيىتىنىڭ ئۆزىگە خاس ئالاھىدىلىكلىرىدىن ئىبارەت. قەدىمقى دۇنيادا ئىلىمنىڭ مەۋجۇدىيىتى يوق ئىدى. گىرېكلارنىڭ ئاسترونومىيە ۋە ماتېماتىكىلىرى يات ئەللەرنىڭ بىلىملىرى بولۇپ ئۇلار ئۇنى سىرتقى دۇنيادىن «ئىمپورت» قىلغان ۋە باشقىلاردىن قوبۇل قىلغان ئىدى. ئۇلار بىر كۈنمۇ ئۆز قەلىمى بىلەن بىر نەرسە يازمىدى. بەلكى ئاشۇلارنىڭ ھەممىسىنى گىرېك مەدەنىيىتىگە ئارلاشتۇرۇۋەتتى».

«گىرېكلار تۈرلۈك ئېقىملارنى پەيدا قىلدى. پرىنسىپلارنى قارىغۇلارچە تەقلىد قىلىپ، نەزەرىيەلەرنى ئوتتۇرىغا قويدى. لېكىن جاپا مۇشەققەتلىك تەتقىقات ئۇسۇللىرى، ئىنجابى مەلۇماتلارنى مەركەزلىك توپلاش، ئىلىمنىڭ كونكىت پروگراملىرىنى رەتلەش؛ ئىزچىل، ئىنچىكە مۇلاھىزە قىلىش، تەجرىبە تەتقىقات . . . قاتارلىقلارنىڭ ھەممىسى گىرېك تەبىئىتىگە تامامەن يات نەرسىلەر ئىدى.»

«ئەمما بىز «ئىلىم» دەپ ئاتاۋاتقان نەرسىلەر تەجرىبە قىلىش، مۇلاھىزە قىلىش ۋە سېلىشتۇرۇش يوللىرى ئارقىلىق ئىزدىنىش روھىنىڭ يېڭى نەتىجىسى، ستاتىستىكا قىلىش ۋە ماتېماتىكىنى گىرېكلار تونۇمىغان دەرىجىدە تەرەققىي قىلدۇرۇش يوللىرىنىڭ زامانىۋى خۇلاسىسى سۈپىتىدە ياۋروپادا ئوتتۇرىغا چىقتى. بۇ خىل روھ ۋە ئاشۇ خىل ئىلمى پروگراممىلارنى ئەرەب مۇسۇلمانلىرى ياۋروپاغا ئېلىپ كىردى»

ئامېرىكىلىق دىيېربىر ئۆزىنىڭ «ئىلىم بىلەن دىن ئوتتۇرىسىدىكى

زىددىيەت» ناملىق كىتاۋىدا مۇنداق يازىدۇ:
«مۇسۇلمان ئالىملار «ئەقلى نەزەرىيە ئۇسۇللىرى ئىلگىرىلەشكە ئېلىپ بارالمايدۇ. ھەقىقىي كۆڭۈلدىكى ئارزۇ ھادىسىلەرنىڭ كۆرۈنۈشلىرى بىلەن مۇستەھكەم باغلانغان بولۇشى كېرەك!» دىگەننى بىلىپ يەتتى.
شۇ سەۋەبتىن ئۇلارنىڭ تەتقىقات شۇئارى تەجرىبە ئۇسۇلى بولدى» ئېنىقكى بۇ مۇسۇلمانلارنى اللەنىڭ مەخلۇقلىرى ئۈستىدە ئويلىنىش ۋە اللەنىڭ كائىناتتىكى مۆجىزىلىرى ئۈستىدە ئىزدىنىشكە يۈزلەندۈرۈش ھەمدە ئۇلارنى خىيالى نەزىيلەر ئىچىدە ئەمەس بەلكى، رېئال ئەمەلىيەتتە ياشاشقا ئىلھاملاندۇرۇش ئۈچۈن ئۇلارغا بېرىلگەن اللەنىڭ كۆرسەتمىلىرىنىڭ ئەمەلىي تەرجىمىسى ئىدى.

* * *

مۇسۇلمان ئۈممىتىنىڭ اللەغا بولغان تەسەۋۋۇرى، اللەغا بولغان ئىتىقادى تۈزۈلەنگەن چاغدا ئۇلارنىڭ يەرشارىدىكى يۈرۈشلىرى ئاجايىپ گۈللەنگەن ئىدى. بۇ خىل گۈللىنىش سۈپەت ۋە تۈر جەھەتتە تارىختا تەڭداشسىزدۇر.
مۇسۇلمان ئۈممىتى اللەنىڭ پرىنسىپىدىن كۆپ دەرىجىدە ئېغىپ كەتتى. جاھىلىيەتنىڭ نادانلىقلىرى ئاستا ـ ئاستا مۇسۇلمان ئۈممىتىگە يېپىشتى. نەتىجىدە ئېتىقاد قانۇندىن ئايرىلىپ قالدى.
«دىن» رېئاللىقتىن ئۈزۈلگەن قەلبىدىكى يوشۇرۇن ئەقىدىگە ئايلاندى. رېئاللىققا اللەنىڭ دىنىدىن باشقا دىنلار ھۆكۈمرانلىق قىلدى. ئىسلام ئۈممىتىنىڭ رېئاللىقىدا اللەنىڭ پرىنسىپى قايتا ھۆكۈمران بولالمىدى. شۇ سەۋەبتىن بۇ ئۈممەت گەرچە ھېلىھەم مۇسۇلمان دەپ ئاتىلىپ، ناماز ئوقۇپ، روزا تۇتىۋاتقان بولسىمۇ، بىراق قايتىدىن ھەقىقى «مۇسۇلمان ئۈممىتى» بولالمىدى.
ئۇزاق ئۆتمەي ئۇلار ئۆزىنىڭ مەدەنىيىتى ۋە تەڭداشسىز ئىلمى سىرىنى يوقۇتۇپ قويدى ... ئىچكى دۇنياسىغا قامىلىپ، ئاجىزلىق ۋە

خارلىققا تەسلىم بولدى ... بۇنىڭ بىلەن كۇنسىرى ئىسلامدىن يىراقلاپ كەتتى .

ئەخلاق جەھەتتە چۈشكۈنلەشتى ... راستچىل ، ئىخلاسمەن بولالمىدى . مۇئامىلىدە توغرا بولۇش ھاسىل قىلالمىدى . ئۆزئارا ئىنسانى مۇناسىۋەت ئورنىتالمىدى . ئاخىرىدا ھالاكەتلىك جىنسىيەت دولقۇنلىرىغا غەرق بولۇپ ، يەھۇدىيلارنىڭ «قىلتىقىغا» چۈشتى .

نەتىجىدە ئىسلامدىن بىر پۈتۈن چىقىپ كەتتى ! ...

* * *

ئىسلام ئاشۇ بىر ئۈچۈم ئادەملەردىن پۈتۈنلەي يىراق ! ئىسلام مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا نازىل قىلىنغان مەڭگۈلۈك ئىلاھى پرىنسىپ ، ئۇ ئىنسانلارنىڭ ئىغىپ كېتىشلىرى بىلەن ئىغىپ كەتمەيدۇ .

قانداق بولۇشتىن قەتئىينەزەر ئىسلام ئىنسانىيەتنى «قۇتقۇزىدۇ» ئىسلام ئىنسانلارنى قاراڭغۇ زۇلمەتتىن نۇرغا چىقىرىدىغان ، شەيتاندىن قۇتقۇزۇپ اللەغا تاپشۇرىدىغان پرىنسىپ ، ئۇ ئىنسانلارنى ئىنسان مەۋجۇدىيىتىنى ۋەيران قىلىدىغان ھازىرقى قورقۇنچلۇق زوراۋان جاھىلىيەتتىن چوقۇم قۇتقۇزىدۇ .

* * *

بىز كۆرگەن بارلىق جاھىلىيەت ئازغۇنلۇقلىرىنى پەقەت ئىسلاملا تۈزىتىدۇ .

تەسەۋۋۇر بىز كۆرگەن پرىنسىپ بويىچە تۈزلەنگەن چاغدا . . . ھەردىكەت تۈزلىنىدۇ . ئازغۇن ئىنسانىيەت اللەغا قايتقان چاغدىلا ، ئۇلارنىڭ ھاياتي سىياسەت ، ئىقتىساد ، ئىجتىمائىيەت ، ئەخلاق ، جىنسي تۇرمۇش ۋە سەنئەت قاتارلىق پۈتكۈل ساھەلەردە توغرا يولدا بولىدۇ .

جاھىلىيەت ئىنسانىيەت بىلەن اللەنىڭ پرىنسىپى ئوتتۇرىسىدا قىلىن

بىر تومۇقنى پەيدا قىلدى .

ئۇ بولسىمۇ تەرەققىيات !

ئۇلار : تەرەققىيات دىندىن يىراقلاشقان ھالدا ئىنسانىيەت بىلەن ماس قەدەمدە مېڭىشى كېرەك !

1400 يىلدىن بېرى ئىنسانىيەتنى ئىسلاھ قىلغان نەرسىلەر ئەمدى بۈگۈن ئۇلارنى ئىسلاھ قىلالمايدىغان بولۇپ قالدى . چۈنكى ئۇلار «تەرەققىي قىلدى» دېدى .

تەرەققىيات . . تەسەۋۋۇر ۋە ھەرىكەتتىكى قورقۇنچلۇق بۇزۇقچىلىق (بىز بۇلارنى كىتابىمىزنىڭ ئالدىنقى بۆلۈملىرىدە سۆزلەپ بولدۇق ) ئۇ ئىنسانلار ۋە ئىنسانلار روھىتىنىڭ تەرەپلىرىدىن ھېچبىر تەرەپنى ئازدۇرماي قويمىدى .

تەرەققىيات . . . ئۇ ئىنسانىيەتنى ۋەيران قىلىشقا يېتەكچىلىك قىلدى .

«ئۇلار ئۆزلىرىنى بىز توغرا يولدا دەپ ئويلايدۇ» .

ئەمما اللەنىڭ پرىنسىپى يەر شارىغا چۈشكەندىن باشلاپ جاھىلىيەت ۋە ھالاكەتتىن قۇتقازغۇچى بولۇپ كەلدى .

ئىنسانلار اللەنىڭ پرىنسىپى بويىچە مېڭىپ ، ئۇنىڭ كۆرسەتمىلىرىگە ئەگەشكەن چاغدا . . . اللەغا چىن قەلبىدىن ئىشىنىپ ، زېمىن شەيتانلىرىدىن ھېچبىرىنى ئۇنىڭغا شېرىك قىلماستىن اللەغا ھەقىقىي ئىبادەت قىلغان چاغدا . . . ئۇلار اللەنىڭ شەرىئىتىنى تاشلاپ ، قانۇن چىقىرىش ھوقۇقلىرىنى ئۆزلىرى ئىگەللەپ اللەغا پوچىلىق قىلمايدۇ . يالغۇز بىر اللەنىڭ ھاكىمىيىتىنى ئۆزلىرى بۇلاڭ ـ تالاڭ قىلمايدۇ . ئەنە شۇ چاغدا ئۇلارغا چۈشكەن ئازغۇنلۇق ، زۇلۇم ، بەختسىزلىك ۋە ئازاب ـ ئوقۇبەتلەر ئۇلارنى يوقىلىدۇ . بۇ ئازاب ـ ئوقۇبەتلەر ئۇلارغا ئۇلار اللەنىڭ ھاكىمىيىتىگە تاجاۋۇز قىلىپ ، بىر ـ بىرىنى ئىلاھ قىلىپ تىكلەپ بىرلىرى قانۇن تۈزسە ، يەنە بىرلىرى ئىتائەت قىلىپ ، ئەقىدە ۋە ئىبادەتتە ئوخشاش ئېغىپ كەتكەن چاغدا چۈشكەنىدى .

ئۇ بۈگۈنمۇ ـ 1400 ـ يىل ئىلگىرىكىدەكلا ـ ھەق بىلەن ناھەق ئوتتۇرى-

سىنى ئېنىق ئايرىپ، ئىنسانىيەتكە توغرا يولنى ئېنىق كۆرسىتىپ، ئازغۇنلۇق ۋە زوراۋانلىقنى يوقۇتۇپ كەلمەكتە ...

ئىسلام ھەمىشە تۇنجى نازىل بولغان كۈندىكىگە ئوخشاش ـ ئىنسانىيەتنىڭ ئازغۇنلۇقلىرىنى تۈزىتىپ، ئۇلارنى توغرا يولغا يېتەكلىمەكتە.

ئىنسانلار ئىسلامغا ئىشەنگەن چاغدا ... ئۇلارنىڭ ھاياتى تەڭپۇڭلىشىدۇ ۋە تۈزلىنىدۇ.

* * *

سىياسەت، ئىقتىساد، ئىجتىمائىيەت، ئەخلاق، جىنسىي تۇرمۇش ۋە سەنئەت قاتارلىق پۈتكۈل ساھەلەردىكى ئىسلام چۈشەنچىلىرىنى تەپسىلىي ئوتتۇرىغا قويۇش ئۈچۈن بۇ خىل ئىزدىنىش ھەقىقەتەن يېتەرلىك بولمىسىمۇ، بىراق ئۇ مەسىلىنىڭ ھالقىلىق ۋە ئاچقۇچلۇق تەرەپلىرىنى ئوتتۇرىغا قويۇپ بۇ خىل چۈشەنچىلەرنى ئىنچام بايان قىلىش ئۈچۈن كۇپايە.

بىز بۇندىن ئىلگىرى جاھىلىيەتنىڭ مۇشۇ تەرەپلىرىدىكى ئازغۇنلۇقلىرىنى «ئاچقۇچلۇق» تەرەپلەردىن ئېنىق بايان قىلدۇق. بىز جاھىلىيەت تەپسىلاتلىرىنى پەقەت ئازغۇنلۇق ئۇۋىسىغا ۋە بۇزۇقچىلىق ھويلىسىغا باشلاپ بارىدىغان يول بويىچە ئوتتۇرىغا قويدۇق ... شۇنىڭدەك بىز پۈتكۈل ئىشلاردىكى ئاللاھنىڭ پرىنسىپىنى ئوتتۇرىغا قويغان ۋاقتىمىزدا بۇ خىل تەپسىلاتلارنى پەقەت ئەگرىلىكنى تۈزلەش ئۈچۈن يولنى بىزگە يورۇتۇپ بېرىدىغان دائىرىدىلا سۆزلەپ ئۆتتىمىز.

ئەمما سىياسەت، ئىقتىساد، ئىجتىمائىيەت، ئەخلاق ۋە سەنئەت قاتارلىقلاردىكى ئىسلامىي چۈشەنچىلەرنىڭ تەپسىلىي تەتقىقاتى باشقا كىتابلاردا مۇستەقىل بايان قىلىنىدۇ.

مۇتەخەسسىسلەر تەرىپىدىن مەخسۇس مۇشۇ مەسىلىلەر تەتقىق قىلىنغان كىتابلار بولۇپ، بۇلارنىڭ بەزىسى ئەمەلىيەتتە تاپقىلى بولىدۇ. بەزىلىرى داۋاملىق مەيدانغا كېلىۋاتىدۇ.

ئۇستاز مەۋدۇدىنىڭ «ئىسلامنىڭ سىياسىي نەزەرىيىسى» ئابدۇقادىر

ئەۋدۇدىنىڭ «ئىسلام ۋە سىياسىي ۋەزىيەتلىرىمىز» «ئىسلامدىكى ئىقتىساد ۋە ھۆكۈمرانلىق سىياسىتى» ناملىق كىتابلىرى بولۇپ، ئۇندىن باشقا مەۋدۇدى ۋە سەيد قۇتۇپنىڭ ئىسلام ئىقتىسادىنىڭ پرىنسىپلىرىنى بايان قىلىدىغان باشقا كىتابلىرىمۇ بار.① مېنىڭ «تەرەققىيات ۋە مۇستەھكەملىك» «ئىنسان روھىيىتى ھەققىدە تەتقىقات» «ئىسلام تەربىيىسىنىڭ پرىنسىپلىرى» «ئىسلام سەنئىتىنىڭ پرىنسىپلىرى» ناملىق كىتابلىرىم ئىجتىمائىي، روھىي، تەربىيىۋى ۋە سەنئەت تېمىلىرىنى ئىسلام نۇقتىئىنەزىرى بىلەن يورۇتۇپ بېرىدۇ.

لېكىن بۇ يەردە بىز بۇ تەپسىلاتلارنى پەقەت كۆز ئالدىمىزدىكى يولنى يورۇتۇپ بېرىدىغان دائىرىدىلا تەتقىق قىلىمىز.

* * *

جاھىلىيەتنىڭ سىياسەتتىكى ھالاكىتى شۇكى، ئۇ اللەنىڭ قانۇنى بىلەن ھۆكۈمرانلىق قىلمايدۇ.

مۇشۇ ئىشلاردىكى اللەنىڭ قانۇنىنى كونكرېت بايان قىلىشنى ۋاقتىنچە نەزەردىن ساقىت قىلغاندىمۇ، ئالدى بىلەن شۇنى بايان قىلىشقا توغرا كېلىدۇكى، اللەنىڭ قانۇنى بىلەن ھۆكۈمرانلىق قىلماسلىق ئۇ ئىغىشنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ. چۈنكى ئىنسانلار ئويدۇرۇپ چىققان «مۇقەررەرلىك» بىلەن ھۆكۈمرانلىق قىلىش دېمەك، مەلۇم ئادەملەر (گورۇھلار) نىڭ يەنە مەلۇم ئادەملەر ئۈستىدىن ھۆكۈمرانلىق قىلىشى بولۇپ، مەلۇم گورۇھلار ئۆزىنىڭ مەنپەئىتى ئۈچۈن باشقا كىشىلەرنىڭ مەنپەئىتىنى قۇربان قىلىۋېتىدۇ.

بىز ئۇلارنى ئۆزىمىزنىڭ خۇسۇسىي نۇقتىئىنەزىرى سۈپىتىدە ئوتتۇ-

---

① مەۋدۇدىنىڭ مۇشۇتېمىدا مەخسۇس ئۈچ كىتابى بار «ئىسلام ئىقتىسادىنىڭ ئاساسلىرى»، «جازانە» ۋە «ئىسلامدىكى زېمىن مۈلۈكچىلىكى» سەيد قۇتۇپنىڭ «ئىسلامدىكى ئىجتىمائىي ئادالەت» ناملىك كىتاۋى

رىغا قويمايۋاتىمىز . بەلكى ئۇ جاھىلىيەتچىلەرنىڭ بىر ـ بىرىگە بەرگەن گۇۋاھلىقى ۋە باھاسىدۇر .

شۇبھىسىزكى ئۇلارنىڭ نەزىرىدە ، سىياسەت ، ئىجتىمائىيەت ۋە ئىقتىـ سادتىكى بەلگىلەنگەن ئاساس شۇكى ، ئىگىدارچىلىق قىلىدىغان «سىنىپ» دەل ھۆكۈمرانلىق قىلىدىغان سىنىپ بولۇپ ، باشقا سىنىپلارنىڭ مەنپەئە ـ تىگە قارشى ئۆز مەنپەئەتى ئۈچۈن ھۆكۈمرانلىق قىلىدۇ .

كاپىتالىزم ئىقتىسادنى كونترول قىلىدۇ ... ئۇ ئىشچىلار ياكى ئەمگەكچىلەرگە قارشى كاپىتالىزىمنىڭ مەنپەئىتى ئۈچۈن ھۆكۈمرانلىق قىلىدۇ .

پرولېتارىيات ئىقتىساتنى مونوپول قىلىدۇ . . .ئۇ بايلارغاقارشى پرو ـ لېتارىياتنىڭ مەنپەئەتى ئۈچۈن ھۆكۈمرانلىق قىلىدۇ .ئۇلارنىڭ ھەممىسى ئۆزى ئۈچۈن ئالاھىدىلىكلەرنى قولغا كەلتۈرىدۇ . ئەمما باشقىلارنىڭ ئالا ـ ھىدىلىكىنى تارتىۋالىدۇ .

ئىنسانلارنىڭ ھۆكۈمرانلىقىدا مەلۇم گورۇھنىڭ بارلىق ئىنسانلار ئۈچۈن ياكى بارلىق ئىنسانلارنىڭ مەنپەئىتى ئۈچۈن ھۆكۈمرانلىق قىلىش ئەھۋالى قەتئىي كۆرۈلمەيدۇ .

ئەمما بۇ ئىشلار پەقەت ئىنسانلار اللەنىڭ قانۇنى بىلەن ھۆكۈمرانلىق قىلغان چاغدىلا ئاندىن ئەمەلگە ئاشىدۇ . چۈنكى بۇ چاغدا ھۆكۈمرانلىق قايسى بىر گورۇھ ئۈچۈن بولماستىن بەلكى ھەممىدىن پاك اللە ئۈچۈن بولغان بولىدۇ . اللە بىرەر سىنىپ ياكى بىرەر گورۇھ ئۈچۈنلا قانۇن تۈزمەيدۇ . بىرەر سىنىپ ياكى گورۇھنىڭ اللە بىلەن ھېچقانداق مەنپەئەت مەسىلىسى مەۋجۇت ئەمەس ! اللە پۈتكۈل ئىنسانلارنىڭ پەرۋەردىگارى ... ئۇ بارلىق ئىنسانىيەتكە ھۆكۈمرانلىق قىلىدۇ .

*    *    *

اللە ئىنسانلارنى يالغۇز بىر ئۆزىگە ئىبادەت قىلىشقا ، ئىلاھىيەت ۋە ھاكىمىيەتتە يالغۇز دەپ ئېتىقاد قىلىشقا چاقىرغان چاغدا ، ئۇلارنى يالغۇز

بىر اللەغا چوقۇنۇشتىن باشقىسىدا قولغا كەلتۈرگىلى بولمايدىغان ھۆر-مەت ، ئىززەت ۋە ئەركىنلىككە چاقىرىدۇ .

ئىپنىقكى ئىنسانلارنىڭ اللەغا چوقۇنۇشى ھەرگىزمۇ اللەنىڭ ئۇلارغا مۇھتاج بولغانلىقى ئۈچۈن ئەمەس .

«ئۇلاردىن مەن رىزىق تىلىمەيمەن ۋە ئۇلارنىڭ مېنى ئوزۇقلاندۇ-رۇشنى تەلەپ قىلمايمەن » (51: 56 )

ھەقىقەت شۇكى ، مەخلۇقلارنىڭ ياراتقۇچى ، رىسىق بەرگۈچى ، ھايات-ماماتتا ئۇلارنىڭ ئىشلىرىغا ئىگە بولغۇچى ئالدىدىكى مەجبۇرىيىتى ئۇنىڭغا قۇلچىلىق قىلىشتىن ئىبارەت . لېكىن اللە ئۆز بەندىلىرىگە شەپقەت ۋە ئىنئام قىلىش يۈزىسىدىن بۇ مەجبۇرىيەتلەرنى بەندىلەرنىڭ ياخشىلىقى يەنى ياخشى ئەمەل قىلىپ بېكىتتى . ئىنسانلار اللەنى ئۆزلىرىنىڭ ياراتقۇچىسى پەرۋەردىگارى ۋە ئىلاھى دەپ چوقىنىدۇ . ئاندىن كېيىن ئۇلارنىڭ ئىبادىتى ئۇلارنىڭ ياخشىلىقى ۋە مەنپەئىتى ئۈچۈن بولىدۇكى ، ھەرگىزمۇ بەندىلەر-گە ھاجىتى چۈشمەيدىغان اللەنىڭ مەنپەئىتى ئۈچۈن بولمايدۇ .

«كىمكى جىھاد قىلىدىكەن ئۇنىڭ جىھادى ئۆزىنىڭ پايدىسى ئۈچۈن-دۇر . اللە ھەقىقەتەن تامام ئەھلى جاھاندىن بىھاجەتتۇر » (29: 6 )

اللە ئىنسانلاردىن ئۆزىنى ئىلاھىيەت ۋە ھاكىمىيەتتە يالغۇز دەپ ئىتقادقىلىشنى ،ئىنسانلار تەرىپىدىن تۈزۈلگەن قانۇن بىلەن ھۆكۈمرانلىق قىلماستىن ، بەلكى ھەربىر ئىشتا يالغۇز اللەنىڭ قانۇنى بىلەن ھۆكۈم قىلىشنى تەلەپ قىلىپ پەيغەمبىرى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا : «ئۇلارنىڭ اللە ساڭا نازىل قىلغان قۇرئاننىڭ بىر قىسمىدىن سىنى ۋاز كەچتۈرۈشىد-دىن ساقلانغىن » دىگەن چاغدا ، اللە ئۇلارنى بىر - بىرىنىڭ قۇل قىلىشىد-دىن قۇتقۇزۇشنى ئىرادە قىلغان ئىدى . (بىز بۇلارنىڭ قاباھەتلىك ئۇلگىد-لىرىنى ھازىرقى زامان جاھىلىيىتىدە بەلكى تارىختىكى ھەرقانداق جاھىلىد-يەتتە كۆرۈپ ئۆتتۇق ) .

اللە ئۇلارغا ھەقىقى ئەركىنلىكنى ھېس قىلدۇرۇشنى ئىرادە قىلغان ئىدى ... ئىنسانلار ئۆزلىرى ئويدۇرۇپ چىقىپ ، بىر تۈركۈم ئادەملەر باشقا ئادەملەرنى قۇل قىلىدىغان ، ئۆزىنىڭ مەنپەئىتى ئۈچۈن باشقا كىشىلەرنىڭ

مەنپەئەتنى قۇربان قىلىش ئاساسىدا ھۆكۈمرانلىق قىلىدىغان ھەرقانداق تۈزۈمدە بۇ خىل ئەركىنلىكنى ھېس قىلىش مەڭگۈ مۇمكىن ئەمەس.

الله ئۇلارغا ھۆرمەتنى ئىرادە قىلغان بولۇپ، بارلىق ئىنسانلار باراۋەر ھالدا اللەغا ھەقىقى ئىبادەت قىلمىغاندا، بۇ خىل ھۆرمەتنى ئەمەلگە ئاشۇرغىلى بولمايدۇ. ئۇلارنىڭ ھېچ قايسى ئوتتۇرىغا چىقىپ، ئۆزىنىڭ شەيتانلىقى بىلەن «مەن كىشىلەرگە قانۇن تۈزۈپ بېرىمەن ياكى مەن كىشىلەرنى بويسۇندۇرىمەن ياكى مەن ئۆز ئىرادەم بويىچە باشقىلارغا بويسۇنۇمەن ۋە ياكى مەن ئىنسانلار ھاياتىنى ئۆز ئارزۇيۇم بويىچە ئورۇنلاشتۇرىمەن» دېمەسلىكى كېرەك!

الله ئۇلارغا شۇنداق ئۇستۇنلۈكنى ئىرادە قىلغان بولۇپ، ئۇلارنىڭ ھەربىرى ئۆزىنىڭ الله بىلەن بولغان مۇناسىۋىتىنى، باشقا ئادەملەرنىڭ اللەبىلەن بولغان مۇناسىۋىتىدىن زەررىچىلىك كەم ئەمەس دىگەننى ھېس قىلمىغاندا، بۇ خىل ئۇستۇنلۈككە ھەرگىز ئېرىشەلمەيدۇ. بۇخىل مۇناسىۋەت بارلىق كىشىلەر ئۈچۈن ئورتاق بولۇپ، اللەغا تېخىمۇ يېقىنلىشىش ئۇنىڭ خۇسۇسىي تېرىشچانلىقىغا باغلىق. «سىلەرنىڭ ھۆرمەتلىكرەكلىرىڭلار اللەنىڭ نەزىرىدە تەقۋادارراقىڭلاردۇر» بىراق قولدىكى ھوقۇق، ئىقتىساد ياكى كۈچكە تايىنىپ ھەرگىزمۇ اللەغا يېقىنلاشقىلى بولمايدۇ.

ئىنسانلار ھەقىقى ئىززەت، ھەقىقى ھۆرمەت ۋە ھەقىقى ئەركىنلىكنى ھېس قىلىدىغان بۇ خىل مىسلىسىز تۈزۈمدە ئۇلارنىڭ ئۆز ئىچىدىن تاللانغان رەھبىرى بولىدۇ. كىشىلەر بۇ رەھبەرنى ئەركىن تاللايدۇ، ۋە ئەركىن سايلام بىلەن سايلاپ، ئۆز ئىشىغا ئىگە قىلىدۇ. لېكىن بۇ رەھبەر ئۆزى ئۈچۈن قانۇن تۈزمەيدۇ. كىشىلەرنى ئېكىسپىلاتاتسىيە قىلمايدۇ. ئۇلارنى ئۆز ئىرادىسىگە بويسۇندۇرمايدۇ. ھەم ئۇنداق قىلىش ھوقۇقى ۋە سالاھىيىتى قەتئى بولمايدۇ. بەلكى ئۇ اللەنىڭ قانۇنى بىلەن ھۆكۈمرانلىق قىلىدۇ. ئۇنىڭ رەھبەر بولۇپ سايلىنىش ۋە ھوقۇق تۇتۇشتىكى تۈپ مەقسىتى اللەنىڭ قانۇنىنى ئىجرا قىلىش بولىدۇ.

ھېچبىر سىنىپ ياكى گورۇھ بۇ قانۇننى يولغا قويۇپ باقمىدى. بۇ قانۇندا قانداقتۇر بىر سىنىپ ياكى گورۇھنىڭ مەنپەئەتىگە ئەمەس. بەلكى

پۈتكۈل ئىنسانىيەتنىڭ مەنپەئىتىگە يۈكسەك دەرىجىدە رىئايە قىلىندى. كىشىلەر ئارىسىدىن سايلانغان بۇ رەھبەر ··· مەلۇم سىنىپقا ۋەكىللىك قىلمايدۇ. ئۇنى مەلۇم سىنىپ سايلايدىغان ياكى ئۇنىڭ سايلىنىشىغا ياردەم بېرىدىغان ئىشلار بولمايدۇ. مەلۇم ئادەمنى سايلاپ، ئۇنى باشقىلاردىن ئۇستۇن ئورۇنغا قويۇشتا قانداقتۇر بىر سىنىپنىڭ مەنپەئىتى ئەمەس. بەلكى رەھبەر بولۇشقا لايىق ھەقىقى سالاھىيىتى ئاساس قىلىنىدۇ. ھەر قاچان ئۇ ھوقۇق تۇتقان ۋاقىتتىمۇ بىرەر سىنىپ ئۈچۈن قانۇن تۈزۈپ، ئۇنىڭ مەنپەئىتىنى باشقا كىشىلەرنىڭ مەنپەئىتىدىن ئۇستۇن ئورۇنغا قويۇش ھوقۇقىغا ئىگە بولالمايدۇ.

مەلۇم بىر سىنىپ گەرچە ئاخبارات، تەسىر كۆرسىتىش، قۇترىتىش ۋە قالايمىقانلاشتۇرۇش ۋاستىلىرىغا ئىگە بولغان تەقدىردىمۇ كىشىلەرنى قۇل قىلىدىغان تەڭداشسىز ھوقۇققا ئىگە بولمىسا، ئۇ قانداقمۇ ئۆز مەنپەئىتى ئۈچۈن بىرىنى تاللاش ياكى بىرنى شاللاش ئارقىلىق كىشىلەرنى قۇترىتالايدۇ؟

توغرا، ئىنسانى «ئاجىزلىق» سايىسىدا رەھبەرلىككە سالاھىيىتى توشمايدىغان ئادەم سايلىنىپ قېلىشى مۇمكىن. ئۇ ئۆزىنى ئاقكۆڭۈل ياكى تەقۋادار كۆرسىتىپ ئالدامچىلىق قىلسا، كىشىلەر ئۇنىڭ ئىرادىسى ئاجىز، تەجرىبىسى كەم، نەزەر دائىرىسى تار، قاراشلىرى چولتا ئىكەنلىكىنى بىلىپ قالىدۇ. ئەنە شۇ چاغدا ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ ئۇنى تاللاشتىكى تولۇق ھوقۇقىنى ئىشقا سالىدۇ. چۈنكى ئۇلار ئۇنى ئۆزلىرىنىڭ ئەركىن ئىرادىسى بىلەن تاللاپ رەھبەرلىككە سايلىدى. بۇ رەھبەر دائىم ئۇلارنىڭ قولىدىكى ئادەم. ئۇلار ئۇنىڭغا: «بىز سىنى رەھبەر قىلىپ تاللىغان ئىدۇق. بىراق سەن رەھبەرلىككە يارىمايدىكەنسەن، بىز سىنىڭ ھوقۇقۇڭنى ئېلىپ تاشلاپ، باشقا بىر شەخسنى تاللايمىز» دېيەلەيدۇ.

شۇنداق قىلىپ، نەزەرىيە دۇنياسىدىلا ئەمەس، بەلكى ئەمەلىيەت دۇنياسىدا ئىنسانلارنىڭ ھەقىقى ئەركىنلىكى، ھەقىقى ھۆرمىتى ۋە ھەقىقى ئىززىتى ئەمەلگە ئاشىدۇ.

ناھايىتى ئېنىقكى بەزى چاغدا رەھبەر ۋە ئادەملەر الله تەرەپتىن نازىل

قىلىنغان شەرىئەتنىڭ مەلۇم مەسىلىلەردە ئۇلارغا ئېنىق تېكىست بىلەن يولىيورۇق بەرمىگەنلىكىنى بايقايدۇ . بۇ چاغدا ئەمەلىي يول تۇتۇپ ، سۈننەت ئىجمائ[2] قىياس[3] ۋە ئىجتىهادى[4] قاراشلاردىكى تەتقىقاتتىن ئۇلار مەقسەت قىلىۋاتقان ھۆكۈمنى چىقىرىشتا مەسلىھەتلىشىش ئاساسىدا ئۆز ئارا ياردەملىشىدۇ . چۈنكى «اللە ئۇلارنى ئۆز ئارا مەسلىھەتلىشىشكە بۇيرىدى» نەتىجىدە ئۇلار اللەنىڭ روخستى ۋە كۆرسەتمىسى بىلەن دۇچ كەلگەن مەسىلىلەرنى ئورتاق ھەل قىلىدۇ .

ئەڭ مۇھىمى بىز بۇ يەردە ـ بۇلارنى تەپسىلىي بايان قىلماستىن ، بەلكى ئاچقۇچلۇق مەسىلىلەرنى ئوتتۇرىغا قويىمىز . اللەنىڭ قانۇنى سايىسىدىكى سىياسىي تۈزۈمدە گەۋدىلەنگەن مۇشۇ ھەقىقەتلەرنى مۇئەييەنلەشتۈرىمىز .

باشقىلارنى قۇربان قىلىش بەدىلىگە ئۆز مەنپەئىتى ئۈچۈن ئىگدارچىلىق ۋە ھۆكۈمرانلىق قىلىدىغان سىنىپ بۇ خىل تۈزۈمدە مەۋجۇد بولمايدۇ . بىۋاسىتە ئەركىن سايلانغان رەھبەر مەلۇم سىنىپقا ئەگەشمەيدۇ . ھەمدە مەلۇم سىنىپ ئۈچۈنلا قانۇن تۈزۈش ھوقۇقىغا ئىگە بولالمايدۇ .

ئۇ پەقەن اللەنىڭ قانۇنى بىلەن ھۆكۈمرانلىق قىلىدۇ . ئۇنىڭ ھوقۇقى پەقەت اللەنىڭ قانۇنىنى ئىجرا قىلىشتىن كەلگەن ھوقۇقتىن باشقا نەرسە ئەمەس .

ئۇ اللە تەرەپتىن نازىل قىلىنغان قانۇندا ئېنىق تېكىستنى تاپالمىغان چاغدا ، ھەرگىزمۇ قانۇندىن يىراقلاپ كەتمەيدۇ ياكى ئۆزىنىڭ ئىدىيۆى خاھىشىغا ئەگەشمەيدۇ . بەلكى بەلگىلەنگەن «ئاساس»قا ئەگىشىدۇكى ، بۇ ئاساس ئاخىرقى ھېسابتا ئۇنىڭ ھۆكۈمرانلىقىنى اللە نازىل قىلغان قانۇن

---

① پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇيرىغانلىرى ، ئۆزى قىلغانلىرى ۋە باشقىلار قىلغاندا تەستىقلىغان ياكى رازىلىق بىلدۈرگەنلىرى

② مۇسۇلمان ئالىملار بىرلىككە كەلگەن مەسىلە

③ قۇرئان ۋە ھەدىسنىڭ روھى ۋە مەزمۇنىغا ئاساسەن قىياسەن چىقىرىلغان ھۆكۈم

④ توغرا ھۆكۈمگە ئېرىشىش ئۈچۈن ئەتراپلىق ئىزدىنىش

دائىرىسىدە ماڭىدىغان ئىمكانىيەتكە ئىگە قىلىدۇ.

اللەنىڭ بىردىنبىر پرىنسىپى ئۈستىگە قۇرۇلغان سىياسەتتىكى بۇ ئوموميۈزلۈك تۈپ قائىدە ئىنسانلارنىڭ ھەقىقى ئەركىنلىكى، ھەقىقى ئىززەت ۋە ھەقىقى ھۆرمەتكە كاپالەتلىك قىلىدۇ؛ شەيتانلارنىڭ كىشىلەرنى كونترول قىلىۋېلىشىدىن چەكلەپ تۇرىدۇ.

پۈتكۈل جاھىلىيەت، خۇسۇسەن ھازىرقى زامان جاھىلىيىتىنىڭ ئېـ چىنىشلىق رېئاللىقىغا ئاساسەن ـ دەل ئاشۇ تۈپ قائىدە نېمە ئۈچۈن اللەنىڭ ھاكىمىيەتتە يالغۇز بولۇش كېرەكلىكىنى، نېمە ئۈچۈن قانۇن چىقىرىش ھوقۇقى يالغۇز بىر اللەغا مەنسۇپ بولۇش كېرەكلىكىنى بىزگە ناھايىتى ئېنىق چۈشەندۈرۈپ بېرىدۇ.

ئەخمەق جاھىلىيەت ئۆزىنىڭ مەغرۇرلىقى ۋە «ئىنسانىي» ئازدۇرۇشى ئىچىدە ... ئىنسانىي ئىلاھلاشتۇرۇپ، ئۇنى اللەنىڭ كۆرسەتمىلىرىدىن بىھاجەت دەپ قارىغان چاغدا ... يالغۇز بىر اللەنىڭ ھاكىمىيىتىنى ئېتراپ قىلىشتىن نومۇس قىلىپ، اللەنىڭ ھاكىمىيىتىگە تاجاۋۇز قىلغان چاغدا ... ئۇلارنىڭ ئىرىشكىنى بۇگۇن كاپىتالىزىم ۋە پرولېتارىيات دىكتاتۇرىسىـ دا ئەكس ئەتكەن ۋەھشى زوراۋانلىق ۋە ئىنسانلار مۇشۇ دىكتاتور تۈزۈمى ئاستىدا يولۇققان چىدىغۇسىز خارلىق ۋە ھاقارەت بولدى.

يالغۇز بىر اللەنىڭ ھاكىمىيىتىنى ئېتراپ قىلىش كىشىلەرنى زوراـ ۋان دىكتاتور تۈزۈمىدىن قۇتقۇزۇپ، ئۇلارنى ئانىلىرى تۇغقان ۋاقىتتىكىـ دەكلا ئەركىنلىككە قايتۇرىدۇ.

اللەنىڭ قانۇنى سايىسىدا ئۇلارنىڭ ئىشلىرىنى ئۇلارنىڭ قولىغا تاپشۇـ رىدۇ. ئەگەر زالىملار ئۇلارغا زىيانكەشلىك قىلسا، ھەر دائىم زالىملارغا تاقابىل تۇرۇش ئۇلارنىڭ مەسئۇلىيىتى. سەۋەبى ئەگەر ئۇلار ئۆزىنىڭ تارىختىكى مۇقەررەرلىك رولىنى چىڭ تۇتسا ساختا «مۇقەررەرلىك» ياكى مەلۇم سىنىپىنىڭ مەنپەئىتى ھەرگىزمۇ ئۇلارنىڭ ئۈشىنىسىگە مىنىۋالالمايـ دۇ. ئۇلار زالىملارغا اللەنىڭ قانۇنى بويىچە تاقابىل تۇرۇشقا سەل قارىغانـ لىقى ئۈچۈن، زالىملار ئۇلارنىڭ ئۈشىنىسىگە مىنىۋالدى.

گەرچە ئۇلار بۇ يولدا بەدەللەرنى تۆلىسىمۇ، خەتەرلەرگە دۇچ كەلسىـ

ـمۇ ، چوقۇم مۇستەبىتلەرنى اللەنىڭ قانۇنغا قايتۇرۇپ كېلىشى كېرەك ! ئەمەلىيەتتە ئۇلار مۇشۇنداق هوقۇققا ئىگە ! ئۇلارنىڭ زالىملارغا تاقابىل تۇرۇشتا بېرىدىغان قۇربانلىرى ، زالىملار ئۇلارغا «مۇقەررەرلىك» بىلەن هۆكۈمرانلىق قىلىپ ، ئۇلار مۇقەررەرلىكتىن قۇتۇلۇشقا ئىگە بولالمايدىـ ـغان چاغدا تۆلەيدىغان بەدىلىگە قارىغاندا كۆپ ئاز بولىدۇ .

بىز ئىقتىساد ، ئىجتىمائىيەت ، ئەخلاق جىنسى تۇرمۇش ۋە سەنئەتنى ئوتتۇرىغا قويغىنىمىزدا شۇنى بىلىشىمىز كېرەككى ، ئىنسانلار اللەنىڭ پرىنسىپى سايىسىدا ئۇنىڭ بىلەن هۆكۈمرانلىق قىلىۋاتقان بۇ قانۇن مۇـ ـكەممەل ئادالەت ، ۋە ئىنسانىيەتكە نىسبەتەن ساپ ياخشىلىقتۇر . لېكىن بىز ئالدى بىلەن بۇ زور- سىياسىي- ھەقىقەتنى گەۋدىلەندۇرىمىز . ئەگەر ئىنسانلارنى ئۆزى ئۈچۈن قانۇن تۈزۈشتىن چەكلەپ ، ئۇلارنى اللەنىڭ قانۇنى بىلەن هۆكۈمرانلىق قىلماسلىق ئارقىلىق تىكلىنىۋالغان مۇستەبىت هۆكۈمرانلىقتىن يىراقلاشتۇرمىغاندا ، ئىنسانىيەت ھەقىقى ئەركىنلىكنى مەڭگۈ ھىس قىلالمايدۇ .

اللە ئىنسانىيەتنى ھەرقانداق شەيتاننىڭ هۆكۈمرانلىقىدىن ھەقىقى ئازاد قىلىش ئۈچۈن بىردىنبىر تەڭداشسىز چارىنى يولغا قويۇپ ، ئۇلارنىڭ قەتئىي قانۇن تۈزۈش هوقۇقى بولمايدىغانلىقىنى جاكارلىغان ۋاقىتتا ، اللەـ ـنىڭ قانۇنى ھەرگىزمۇ ئىنسانلارنىڭ هۆرمىتى ، ئاڭلىقلىقى ، تەسىرچانلىـ ـقى ، پىشىپ يېتىلىشى ۋە ئىلگىرلىشىنى قىلچە كەمەيتىۋەتمىدى .

* * *

بۇ ھەقىقەت ئېنىقمۇ كۆچىيىپ ، بىزنىڭ كاللىمىزدا مۇستەھكەم ئوـ ـرۇن ئالغان چاغدا ، بىز اللەنىڭ قانۇن - پرىنسىپلىرىنىڭ ئىقتىساد ، ئىجتىمائىيەت ، ۋە ئەخلاق قاتارلىقلاردىكى رېئال ئۈلگىسىنى ئوتتۇرىغا قويىمىز .

ئىقتىسادقا مۇناسىۋەتلىك ئىشلاردا جاھىلىيەتتىكى زوراۋانلىقنىڭ مەنبەسى مۇنداق ئىككى ئىشتىن كېلىدۇ .

① ئىگىدارچىلىق قىلىش ئۇسۇلى .

② ئىگىدارچىلىق قىلىدىغان سىنىپنىڭ ھۆكۈمرانلىق قىلىدىغان سىنىپ بولۇشى .

اللەنىڭ پرىنسىپى ئىنسانلارنىڭ رېئاللىقىغا ماس ھالدا بۇ ئىككى خىل ئىشنى بىراقلا رەتكە سالىدۇ .

بىرىنچى ، ئالدى بىلەن يالغۇز بىر اللەنىڭ ھاكىمىيىتىنى ئېتىراپ قىلىش ۋە كىشىلەرنىڭ ھاكىمىيەت يۈرگۈزۈشنى چەكلەش ئارقىلىق زوراۋانلىق قىلماقچى بولغان ھەرقانداق سىنىپنىڭ ھوقۇقىنى ئېلىپ تاشلايدۇ .

ئىككىنچى ، مۈلۈكچىلىك مەسىلىسىدە ئوبيېكتىپ ئادالەتنى يولغا قويىدۇ .

كاپىتالىزم جاھىلىيىتى نامرات يوقسۇللارنى ئېكىسپىلاتاتسىيە قىلىدىغان شەخسى مۈلۈكچىلىكنى ئەركىن يولغا قويىۋاتىدۇ .

كوللېكتىۋىزملىق جاھىلىيەت شەخسى مۈلۈلۈكچىلىكنى ئەلۋەتتە چەكلەيدۇ . بىراق بۇنىڭلىق بىلەن ئوخشاشلا نامراتلارنى ئېكىسپىلاتاتسىيە قىلىش كېلىپ چىقىدۇ .

ئىسلام شەخسى مۈلۈكچىلىكنى ئەلۋەتتە چەكلىمەيدۇ ھەم ئۇنى ئەركىن قويىۋەتمەيدۇ . ئىسلام شەخسى مۈلۈكچىلىكنى قەتئىي چەكلىمەيدۇ . توغرا ، چۈنكى شەخسى مۈلۈكچىلىكنى چەكلەش پۈتكۈل كىشىلەرنىڭ رىزقىنى «دۆلەتنىڭ» خەزىنىسىگە جۇغلاپ ، بىر چىشلەم نان ئۈچۈن ئۇلارنى دۆلەتكە قۇل قىلىدۇ .

ئىسلام «ئىنسان»لارنىڭ رەھبەرلەرنى نازارەت قىلىشى ئاساسىدا ، ئۆزىنىڭ سىياسىي ، ئىقتىسادىي ۋە ئىجتىمائىي نىزامنى يولغا قويىدۇ ... كىشىلەر رەھبەرگە اللەنىڭ شەرئىتىنى ئىجرا قىلىش دائىرىسىدە بويسۇنىدۇ ... ئىجرا قىلىشتا خاتالىق كۆرۈلسە دەرھال ئۇنى تۈزىتىدۇ . ئەگەر رەھبەر اللەنىڭ شەرئىتىدىن چىقىپ كەتسە ، كىشىلەر ئۇنىڭ ھوقۇقىنى ئېلىپ تاشلايدۇ .

«سىلەرنىڭ ئاراڭلاردا خەيرلىك ئىشلارغا دەۋەت قىلىدىغان ، ياخشى ئىشلارغا بۇيرۇپ ، يامان ئىشلاردىن چەكلەيدىغان بىر جامائە بولسۇن»

( 3: 103)

«ئاراڭلاردا كىمكى بىر خاتالىقنى كۆرسە قولى بىلەن ئۆزگەرتسۇن ، كۈچى يەتمىسە تىلى بىلەن ئۆزگەرتسۇن ، ئۇنىڭغا كۈچى يەتمىسە قەلبىدە نەپرەت بىلدۈرسۇن ، ئەنە ئاشۇ ئەڭ ئاجىز ئىماندۇر » (بۇخارى ۋە مۇس-لىم )

«ئەگەر مەن ئاراڭلاردا اللەغا قانچىلىك ئىتائەت قىلسام ، سىلەرمۇ ماڭا شۇنچىلىك ئىتائەت قىلىڭلار . ئەگەر مەن اللە ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىگە ئاسىيلىق قىلسام ، سىلەر ماڭا قەتئىي بويسۇنماڭلار » (تۇنجى خەلىپە ئەبۇ بەكرىنىڭ سۆزى )

ئەگەر ئىنسانلارنىڭ ھەممىسى بىر چىشلەم نان ئۈچۈن دۆلەتكە قۇل بولسا ، ئۇنداقتا بۇلارنى ھەرگىز ئەمەلگە ئاشۇرغىلى بولمايدۇ .

ئىسلام تۇزۇمى رېئاللىقنى چىقىش قىلغان بولۇپ ، ئىنسانلار ئىچىدە پەرىشتىلىكنى تەرغىپ قىلمايدۇ . شۇنداقلا ئۇلارنىڭ پەيغەمبەرلەردەك (ئا-لاھىدە ) بولۇپ كېتىشىنىمۇ تەلەپ قىلمايدۇ . بەلكى ئىنسان روھىنىڭ رېئاللىقنى نەزەردە تۇتۇپ ، ئۇنىڭ ئاجىزلىقى ۋە كۈچلۈكلۈكى ، چۈشكۈن-لۈكى ۋە يۈكسەكلىكىگە قارىتا مۇۋاپىق مۇئامىلە قىلىدۇ .

شۇنىڭ ئۈچۈن ئىسلام ئۆز نىزامىنى مۇشۇ ئىنسانى رېئاللىق ئاساسىدا تۇرغۇزىدۇ . ئىنسانلارنىڭ ئاجىزلىقىدا زالىم - ھۆكۈمرانغا قارشى ياردەم بېرىدۇ ... كىشىلەرنىڭ ئۆز قولى بىلەن بىۋاسىتە ئېرىشكەن ئىقتىساد مەنبەسىنىڭ بولۇشىنى قاتتىق تەشەببۇس قىلىدۇ . بۇنداق بولغاندا دۆلەتنى كىشىلەرنىڭ بىردىنبىر ئىقتىساد تەمىناتچىسى قىلىپ قويۇشتىن ساقلانغى-لى ، دۆلەتنىڭ بىر پۈتۈن مونوپول قىلىۋېلىشىدىن يىراق تۇرغىلى بولى-دۇ .

لېكىن ئىسلام يەنە بىر تەرەپتىن ئۆز رېئاللىقىدا شەخسى مۇلۇكچى-لىكنى ئەركىن يولغا قويۇۋېتىشتىن كېلىپ چىقىدىغان بىر قىسىم كىشى-لەرنىڭ يەنە بىر قىسىم كىشىلەرگە زۇلۇم ۋە زوراۋانلىق قىلىشىنى ئالدىن-ئالا كۆرۈپ يېتىدۇ .

شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇ - ئىسلام - ئىقتىسادنىڭ ئىشىشى ۋە ئازغىنە بىر

قىشىم كىشىلەرنىڭ قولىغا جۇغلىشىپ قېلىشىنى چەكلەيدىغان ئوبيېكتىپ ئۆلچەملەرنى يولغا قويىدۇ.

مەسىلەن: ھالال، پاك، پايدىلىق يوللار بىلەن مۇلۇكچىلىك ئۇسۇل-لىرىنى تەرتىپكە سېلىش؛ ھەربىر ئەۋلادقا تېگىشلىك ھەققىنى ئايرىپ بېرىدىغان مىراس تەقسىمات ئۇسۇلى، كاپىتالنىڭ ھەر يىللىق پايدىسىدىن ئېلىنىدىغان زاكات، جازانە ۋە مونوپوللۇقنى چەكلەش قاتارلىقلار... شۇنداقلا ئىسلام رەھبەرلەرگە ۋەزىيەتلەرنىڭ بۇزۇلۇش ئېھتىمالى كۆرۈل-گەندە، ئىسلام تۈزۈمىش تۈزۈمىدىكى ئەسلى مەنبەگە خىلاپلىق قىلماستىن، ۋە ئۇنى ئەمەلدىن قالدۇرماستىن؛ سىياسەتلەرنى تۈزىتىش ھوقۇقىنى بەر-دى. يەنە شەخسلەرنىڭ خۇسۇسىي ئىقتىساد مەنبەلىرىنىڭ بولۇشىنى يولغا قويدى. بۇنىڭدا شەخس دۆلەتنىڭ مونوپوللۇقىغا چۈشۈپ قالمايدۇ.

جازانە ۋە مونوپولىيەت زالىم كاپىتالىزمنىڭ ھالاكىتى. بۇ ئىككىسى ئۇلارنى ئاستا ـ ئاستا بايلىقنى ئۆز قولىغا توپلاپ، باشقا كىشىلەرنى ئۇنىڭدىن مەھرۇم قالدۇرۇش ئىمكانىيىتىگە ئىگە قىلغان.

ئەگەر مۇشۇ پرىنسىپنىڭ ئادەملەر تەرىپىدىن ئەمەس، بەلكى اللەنىڭ يېنىدىن كەلگەنلىكىنى ئىسپاتلاش ھەقىقەتەن زۆرۈر دەپ قارىساق، ئۇنداق-تا پۈتكۈل كاپىتالىزمنىڭ زوراۋانلىق، بۇزۇقچىلىق، كىشىلەرنى ئېكىس-پىلاتاتسىيە قىلىش، يەرشارى خەلقلىرىنى قەبىھلىك بىلەن مۇستەملىكە ۋە مونوپول قىلىۋېلىش قاتارلىق ھەرىكەتلىرى بۇ قارىشىمىزنىڭ دەلىل ـ ئىسپاتى بولالايدۇ. ئەمەلىيەتتە كىشىلەرگە ئىسلام يېتىپ كېلىشتىن ئىل-گىرى ئۇلار بۇنى ئېنىق بىلمەيتتى. بولۇپمۇ بۇ كاپىتالىزمنىڭ جازانە ۋە مونوپولىيەتكە ئاساسلىنىدىغانلىقىنى ئۇلار زادى بىلمەيتتى.

ئەگەر بۇ پرىنسىپنىڭ اللە تەرىپىدىن كەلگەنلىكىنى ئىسپاتلاش ھە-قىقەتەن زۆرۈر دەپ قارىساق، ئۇنداقتا جازانە ۋە مونوپولىيەتنىڭ مۇشۇ ئىلاھى پرىنسىپتا چەكلەنگەنلىكى، ئۇنىڭ ئىلاھىيلىقىنى ئىسپاتلاشنىڭ يېتەرلىك دەلىلى بولالايدۇ.

بىز ئىسلامنىڭ ئىقتىساد پرىنسىپلىرىنى بۇ يەردە تەپسىلىي سۆزلە-مەيمىز. چۈنكى مۇشۇ تېمىدا يېزىلغان مەخسۇس كىتابلار دەل ئاشۇ

مەسىلىلەرنى تەپسىلىي سۆزلەيدۇ.

بىز پەقەت ئىسلام پىرىنسىپىدىكى ھالقىلىق مەسىلىلەرنى بۇ يەردە خۇلاسىلاپ ئۆتىمىز.

ئىسلامنىڭ ئومۇمىي ئىقتىساد نەزەرىيىسى «الله يەرشارىدا ئىنسانىنى خەلىپە قىلدى. ئىقتىساد اللەنىڭ ئىقتىسادى، ئىنسانى كوللېكتىپ، اللە- نىڭ قانۇندىكى شەرتلەرگە ئۇيغۇن ھالدا خەلىپە بولۇشى كېرەك»، دىگەن تۈپ ئاساسى ئۈستىگە قۇرۇلغان.

بۇ نەزەرىيىدە ئابىستراكىت شەكىلدىكى ئاساسىي قانۇن بولسۇن، ياكى كونكرېت شەكىلدىكى ئومۇمىي پىرىنسىپلار بولسۇن، ئوخشاش ئىجرا قىلىنىدۇ.

ئەمەلىيەتتە كونكرېت شەكىلدىكى ئومۇمىي پىرىنسىپلار كۆپىرەك قوللىنىلىدۇ. — شەخىس بۇ ئىقتىسادنىڭ خىزمەتچىسى، ئۇ مۇشۇ ئىقتىد- سادنى قولغا كەلتۈرۈش يولىدىكى تىرىشچانلىقلىرىغا ئاساسەن ئۇنىڭغا ئىگىدارچىلىق قىلىش ۋە بۇ ئىگىدارچىلىقنى ياخشى باشقۇرۇش شەرتى ئاستىدا خىزمەت قىلىدۇ. — ئۇ ئۆزىگە ۋە كۆپچىلىككە ياخشىلىقنى ئېلىپ كېلىدۇ. اللەنىڭ چەك - چېگرالىرىدىن ھالقىپ كەتكەندە ياخشىلىقنى قولغا كەلتۈرگىلى بولمايدۇ. ئەگەر ئۇ مۇلۇكچىلىك ھوقۇقىنى ئىشلىتىش- تە دۆتلۈك ياكى گالۋاڭلىق قىلسا، كۆپچىلىك ئۇنىڭ باشقۇرۇش ھوقۇقى- نى ئېلىپ تاشلايدۇ. چۈنكى ئۇنىڭ ھوقۇقى يەرشارىدا اللەنىڭ خەلىپىسى بولۇش ھوقۇقىدىن كەلگەن. بۇ يالغۇز ئىقتىساد تۈزۈمىنىلا ئەمەس. بەلكى پۈتكۈل ئىسلام تۈزۈملىرى ئاساسلىنىدىغان شەخسى مۇلۇكچىلىكنىڭ تۈپ قائىدىسىنى بۇزۇۋېتەلمەيدۇ. لېكىن ئۇ ئىگىدارچىلىقنى ياخشى بىر تەرەپ قىلىشقا كېپىل بولىدىغان شەرتلەر بىلەن بۇ تۈپ قائىدىنى مۇستەھكەملەي- دۇ.

شەخسلەرنىڭ ئىقتىسادىدا بەلگىلەنگەن زاكات ۋە ئۇندىن باشقا مەجبۇ- رىيەتلەردە كۆپچىلىكنىڭ ھەققىنى قوغدايدۇ. بىراق بۇ ئىشلار ئومۇمىي مۇلۇكچىلىكنى ساقلاپ قالىدىغان بىر قىسىم ئومۇمىي ئىقتىساد مەنبەلىرى- دىن باشقىسىدا شەخسلەر مۇلۇكچىلىكنى ساقلاپ قالغان ئاساستا، كىشى-

لەرنىڭ ئېھتىياجىغا مۇۋاپىق بىر تەرەپ قىلىنىدۇ.

«اللە ئاتا قىلغان مال ـ مۈلۈكنىڭ بىر قىسمىنى ئۇلارغا بېرىڭلار» (24: 33)

«اللە تىرىكچىلىكىڭلارنىڭ ئاساسىي قىلغان مال ـ مۈلۈكۈڭلارنى ئەخمەقلەرگە تۇتقۇزۇپ قويماڭلار» (4: 5)

ئاندىن كېيىن ئىسلام بۇ جايدا كوللېكتىپ ئىچىدە ئىقتىساد تارقىتىشنىڭ قائىدىسىنى ئوتتۇرىغا قويىدۇ.

«پۇل ـ مالنىڭ ئاراڭلاردىكى بايلارنىڭ قولىغا مەركەزلىشىپ قالماسلىقى ئۈچۈن ...» (59: 6)

قايسى خىل شەكىلدە بولمىسۇن، ئىقتىساد بايلارنىڭ قولىدا مونوپول قىلىنىۋالماسلىقى كېرەك. ئىقتىساد قولدىن ـ قولغا ئۆتۈشۈپ تۇرۇشى، كۆپ سانلىق مۇسۇلمانلارنىڭ قولىدا ئىقتىسادنىڭ تەبئىي رولىنىڭ تولۇقلىنىشى ئۈچۈن، ئىقتىسادقا تېخىمۇ كۆپ ئادەملەر ئىگىدارچىلىق قىلىشى كېرەك!

بۇ جايدا مۇھتاجلار ۋە يوقسۇللارنىڭ ھەققى بار جامائەت بەلگىلىك ھەقنى ئادا قىلىپ، ئىقتىسادنى ھاجەتمەنلەرگە تارقىتىدۇ.

«ئۇلارنىڭ پۇل ـ ماللىرىدا سورىغۇچىلار ۋە سورىيالمايدىغان مۇھتاجلارنىڭ تېگىشلىك ھەققى بار» (51: 18)

زاكات ۋە تاساددىبى ئەھۋالدا ئەمەلىي شارائىتقا قاراپ بايلاردىن ئېلىنىدىغان قوشۇمچە مەجبۇرىيەتلەردە ئۇلارنىڭ ھەققى بار»

ئۇندىن باشقا ئىقتىساد يولى ۋە ئىقتىساد مۇئامىلىسىنىڭ بىر يۈرۈش قائىدىلىرى بولۇپ، بۇنىڭدا كەسىپ ۋە مۇئامىلىنىڭ بىرەر شەخس ياكى بىرەر كوللېكتىپقا زىيان كەلتۈرۈش يوللىرى ئوتتۇرىغا قويۇلمىغان. شۇ سەۋەبتىن جازانە ـ ئەڭ قورقۇنچلۇق ئىقتىساد توپلاش ۋاستىسى ـ ھارام قىلىنغانلىغا ئوخشاشلا بۇلاڭچىلىق، قاقتى ـ سوقتى قىلىش، ئوغۇرلۇق، ئالدامچىلىق، ۋە مونوپول قىلىشمۇ چەكلىنىدۇ.

«ئى ئىمان ئېيتقان كىشىلەر! ھەقىقى مۆئمىن بولساڭلار اللەنىڭ بۇيرۇقىغا قارشىلىق قىلىشتىن ساقلىنىڭلار. كىشىلەرنىڭ زىممىسىدە

قىلىپ قالغان جازانە (ئۆسۈم)نى ئالماڭلار. ئەگەر اللەنىڭ بۇيرۇقىنى رەت قىلىدىكەنسىلەر، بىلىشىڭلار كېرەككى، اللە ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرى سىلەرگە جەڭ ئېلان قىلىدۇ» (278 ـ 277 :2)

ئۇنىڭدىن باشقا بۇ جايدا «پاكلىق» ئاساسىدا ياردەم بېرىش تۈزۈمى يولغا قويۇلغان. «ئەگەر قەرزدارنىڭ قولى قىسقا بولسا، ئۇنىڭ ھالى ياخشىلانغۇچە كۈتۈڭلار. ئەگەر خەيرلىك ئىش ئىكەنلىكىنى بىلسەڭلار، قىيىنچىلىقتا قالغان قەرزداردىن ئالىدىغان قەرزنى ئۇنىڭغا سەدىقە قىلىپ بېرىۋەتكىنىڭلار، سىلەر ئۈچۈن تېخىمۇ ياخشىدۇر...» (280 :2)

ئەنە ئاشۇ بىر ئومۇمىي قائىدە. ئىسلام ئىقتىسادى ئېغىپ كېتىشكە قارشى تۈرىدىغان چەكلىمىنى ھېسابقا ئالمىغاندا، باشقا چەكلىمىسىز ھالدا تەرەققىي قىلىدىغان «يول». ئەنە ئاشۇ ئىلاھى پىرىنسىپ ھەرقايسى دەۋرلەردىكى ئىقتىساد ئىشلىرىنى تەرتىپكە سالىدىغان كىشىلەرنى زۇلۇمدىن قۇتقۇزۇپ، ئۇلارنىڭ يەرشارىدىكى زوراۋان كۈچلەرنىڭ قۇللۇقى ئاستىغا چۈشۈپ قىلىشىنىڭ ئالدىنى ئالىدىغان بىردىنبىر يول.

* * *

لېكىن بىز بۇ يەردە ئاشۇ ئومۇمىي قائىدىگە يەنە بىر زور ھەقىقەتنى قوشۇمچە قىلىمىز. بۇ زور ھەقىقەت ئىقتىساد ئىشلىرىدا ئىلاھى پىرىنسىپنى ئالاھىدە گەۋدىلەندۈرىدۇ.

ناھايىتى ئېنىقكى ئىسلامى تەسەۋۋۇر قايسى خىل شەكىلدە بولمىسۇن، ھەرگىزمۇ «ئىنسان»نى مۇقەررەرلىك ئۈچۈن قول قىلىپ بەرمەيدۇ ... مەيلى ماتېرىيالىستىك مۇقەررەرلىك ياكى تارىخى مۇقەررەرلىك بولسۇن ئوخشاش.

ئىنسانلار ـ ئىسلامدا ـ ئۆزىنىڭ جەمئىيىتى ۋە ئىقتىسادىنى قۇرۇپ چىقىدۇ. بۇ ئىنسانلار ھاياتىدىكى قىلىپلىشىپ قالغان ياكى ئىقتىسادى مۇقەررەرلىك ئېلىپ كەلگەن مۇلۇكچىلىك ۋە ھۆكۈمرانلىقتا تايىنىپ بىر سىنىپ بىر سىنىپنى بويسۇندۇرىدىغان مۇقەررەر باسقۇچ ئەمەس!

ئېنىقكى بۇ مۇقەررەرلىك پەقەت اللەنىڭ پرىنسىپىدىن ئېغىپ كەت-كەن جاھىلىيەت تۈزۈمى ئاستىدىلا پەيدا بولىدۇ.

ئەمما ئىلاھى پرىنسىپنىڭ سايىسىدا... ئىنسانلار يالغۇز بىر اللەغا ئىبادەت قىلىدۇ. «مۇقەررەرلىك»لەرگە ئىبادەت قىلمايدۇ.

ئەمەلىيەتتە ئىلاھى پرىنسىپ ـ كىشىلەر قىسمەن جەھەتتە ئېغىپ كەتكەن بولسىمۇ ـ ئىسلام دۇنياسىنىڭ ھەرقايسى جايلىرىدا فېئودالىزم-نىڭ ياۋۇرپالىقلارنىڭ ئەسكى چاپىنىنى كىيىپ ئوتتۇرىغا چىقىشىنى چەك-لەپ قالدى. بۇ فېئودالىزم مۇسۇلمانلار ھاياتىغا ئۆزىنىڭ «مۇقەررەرلىك» سۈرىتىنى تېڭىشقا كۈچى يەتمىدى.

ئىسلامنىڭ تەسەۋۋۇرىدا ئىنسان تەسىر كۆرسەتكۈچى كۈچ. پۈتكۈل كائىنات ـ بارلىق ئېنېرگىيىسى بىلەن ـ ئىنسانغا بويسۇندۇرۇپ بېرىل-گەن.

«اللە ئاسمانلاردىكى ۋە زېمىندىكى نەرسىلەرنىڭ ھەممىنى كامالى پەزلىدىن سىلەرگە بويسۇندۇرۇپ بەردى» (45: 12)

شۇ سەۋەبتىن ئىنسان ئۆز ئىقتىسادىنى اللە ئاتا قىلغان ئىرادىسى بىلەن ئۆزىنىڭ ئەقىدىسى ۋە تەسەۋۋۇرىغا مۇۋاپىق قۇرۇپ چىقىدۇ. ئۇ «مۇقەررەر» ئىقتىسادى باسقۇچلار ئالدىدا ئۈنتىنسىز بويسۇنىدىغان پەس-كەش، بىچارە ئېزىلگەن قۇل بولۇپ قالمايدۇ.

ئىلاھى پرىنسىپ ئىنسانغا بۇ تەسىر كۆرسەتكۈچى ئىجابىيلىقنى ئاتا قىلىپ، ئۇنى تەسەۋۋۇر دۇنياسىدا ھۆرمەتلەپ، ھەرىكەت دۇنياسىدا ئۇنىڭ يۈنىلىشىنى تۈزەتكەن چاغدا، ئۇ زۇلۇم، ئازغۇنلۇق ۋە بۇزۇقچىلىقتىن پاك بىر ئىنسانى جەمئىيەتنى قۇرۇپ چىقىدۇ.

* * *

ئىلاھى پرىنسىپ ئىجتىمائىي ئىشلاردا ئالدى بىلەن شەخس ۋە جەم-ئىيەت ئوتتۇرىسىدا تەڭپۇڭلۇقنى تۇرغۇزىدۇ. ئاندىن كېيىن جەمئىيەتتى-كى ئەر ۋە ئاياللار مۇناسىۋىتىنى ئەڭ ئىنچىكىلىك بىلەن ئىنتىزاملاشتۇرۇ-

دۇ .

ئىسلامنىڭ نەزىرىدە شەخس ۋە جەمئىيەت بىر ـ بىرىگە قارشى ئىككى لاگىر ئەمەس!

ئەمەلىيەتتە ئۇنداق بولىشىمۇ مۇمكىن ئەمەس!

الله ئىنسانغا تەقدىم قىلغان «خەلىپىلىك» شەخس ۋە جەمئىيەتنى بىردەك ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ «ئىنسان» بىرلا ۋاقىتتا شەخس ۋە جەمئىيەتنى تەشكىل قىلىدۇ . شۇ سەۋەبتىن ئۆزئارا دۈشمەنلىشىشكە ۋە ئاداۋەتلىشىشكە قەتئىي بولمايدۇ .

جەمئىيەتنى شەخسنىڭ دۈشمىنى دەپ تەسەۋۋۇر قىلىش مەسىلىسى ، جەمئىيەتنى گۇمران قىلىش ۋە ۋەيران قىلىشنى كەلتۈرۈپ چىقارسا ، شەخسنى جەمئىيەتنىڭ دۈشمىنى دەپ تەسەۋۋۇر قىلىش ئۇ شەخستىن ياخشىلىقنى بىر پۈتۈن ئۆزۈپ قويۇشقا ئېلىپ بارىدۇ ··· ماھىيەتتە بۇنداق تەسەۋۋۇر پەقەت ئېغىش ۋە بۇزۇلۇش ھالەتلىرىدىلا پەيدا بولىدۇ .

ئەمما نورمال ئەھۋالدا شەخس جەمئىيەتنىڭ ، جەمئىيەت شەخس- نىڭ ، بۇ ئىككىسىنىڭ ئوتتۇرىسىنى ئۆزۈۋېتىشكە ۋە ئايرىۋېتىشكە قەتئىي بولمايدۇ . پەقەت ئېغىش ۋە بۇزۇلۇش ھالەتلىرىدىلا زوراۋان شەخس . ـ زوراۋانلىق شەكلى قانداق بولۇشتىن قەتئىينەزەر ـ بۇزۇق شەخش ، چۈشكۈن شەخس ۋە ئاچكۆز شەخسلەر پەيدا بولىدۇ . ئۇلار مۇستەھكەم جەمئىيەت مۇناسىۋىتىنى ئۆزى بىلەن ئۆزىنىڭ ئازغۇن ئارزۇلىرىنى ئەمەل- گە ئاشۇرۇش ئوتتۇرىسىدىكى توسقۇنلۇق قىلىدىغان كۈچ دەپ قارايدۇ ـ دە ، بۇ جەمئىيەتنى پارچىلاش ۋە ۋەيران قىلىش ياكى بويسۇندۇرۇش ۋە كونترول قىلىش ئۈچۈن جىددى ھەرىكەت قىلىدۇ .

زوراۋان جەمئىيەت ـ قايسى خىل شەكىلدىكى زوراۋانلىق بولسۇن- ۋە توغرا يولدىن ئېغىپ كەتكەن بۇزۇق جەمئىيەت توغرا يولدا ماڭغان شەخسنىڭ توغرا يولدا مېڭىشقا ياكى باشقىلارنى توغرا يولغا يېتەكلىشىگە چىدىيالمايدۇ ـ دە ، دەرھال ئۇنى ۋەيران قىلىش ۋە كۆزدىن يوقۇتۇش ئۈچۈن ھەرىكەت قىلىدۇ .

ئەمما نورمال ئەھۋالدا ـ شەخس ۋە جەمئىيەت ھەر ئىككىسى تەبئىي

ئورتاقلىققا ئىگە بولۇپ، نىشان، ئىدىيە ۋە ھېس - تۇيغۇ ئۆزئارا ئۇچرىشىپ، بىرلەشكەن مۇناسىۋەت بەرپا قىلىدۇ. بۇ ئارقىلىق ساغلام مۇكەممەل مەۋجۇدىيەت بارلىققا كېلىدۇ.

ئىسلام تەبىئىيلا شەخس ۋە جەمئىيەتنى بىرلا ۋاقىتتا باراۋەر ھالەتكە يەتكۈزۈش ھەمدە شەخس ۋە جەمئىيەتنىڭ ئىغىش ۋە بۇزۇلۇش ھالىتىنى تۈزىتىش ئۈچۈن ھەرىكەت قىلىدۇ.

* * *

ئىسلامنىڭ تۈپ مەقسىتى بىر تەرەپتىن مۇستەقىل شەخس مەۋجۇدىيىتىنى گەۋدىلەندۈرۈپ، يەنە بىر تەرەپتىن مۇستەھكەم جەمئىيەت مەۋجۇدىيىتىنى گەۋدىلەندۈرۈش ئارقىلىق شەخس ۋە جەمئىيەت ئوتتۇرىسىدا ھەر ئىككىسى باراۋەر تەڭپۇڭ ھالەتنى بەرپا قىلىشتىن ئىبارەت.

ئىسلام جەمىيەتكىمۇ ئوخشاشلا بىۋاستە سۆزلەيدۇ.. .ئۇنىڭ ھوقۇق ۋە مەجبۇرىيىتىنى ئېنىق بىكىتىپ، مۇستەھكەم جەمئىيەت مەۋجۇدىيىتىنى گەۋدىلەندۈرىدۇ.

ئىسلام شەخسكە بىۋاستە سۆزلەيدۇ. ئۇنىڭ ھوقۇق ۋە مەجبۇرىيىتىنى ئېنىق بىكىتىپ بىرىدۇ. ئاخىرقى ھېسابتا ئۇنىڭ مۇستەقىل شەخسى مەۋجۇدىيىتىنى گەۋدىلەندۈرىدۇ.

ئىسلامدىكى شەخس الله بىلەن بىۋاستە (ۋاستىسىز) ئالاقىلىشىدۇ. ئۇ بەلگىلىك ئۆزىگە خاس مەۋجۇدىيەتكە ئىگە، مۇستەقىل شەخس سۈپىتىدە اللەغا سۆزلەيدۇ ۋە پىچىرلايدۇ، ئىبادەت قىلىدۇ ۋە يېقىنلىشىدۇ. ئىسلام ھەر دائىم اللەنىڭ ئۇ شەخسنى تولۇق قوغدايدىغانلىقىنى ئۇنىڭغا ھېس قىلدۇرىدۇ. الله ئۇ شەخسنىڭ ئاتا - ئانىسىنى ئۆزئارا ئۇچراشتۇرۇش ئارقىلىق ياراتقان... بۇ اللەنىڭ شۇ شەخسكە بەلگىلىگەن تەقدىرى. الله ئۇ شەخسكە رىزىق بىرىدۇ. گەرچە ئۇنىڭ رىزقى ئاشكارا سەۋەبلەر بىلەن مۇناسىۋەتلىك بولۇپ، بۇنىڭدا كوللېكتىپ ئورتاقلىشىدىغان بولسىمۇ-پۈتكۈل كائىنات ئورتاقلاشقاندەك - لېكىن ئۇ شەخسنىڭ

ئۆزىگە بەلگىلەنگەن رىزىق بولۇپ، اللە تەرەپتىن شەخسەن شۇ كىشىگە يېزىلىدۇ ۋە باشقىلار ئۇنىڭغا ئېرىشەلمەيدۇ . اللە ئۇ شەخسنىڭ دۇئالىرىنى ئىجاۋەت قىلىدۇ . مۇشۇ دۇنيادا ئۇنىڭ تەلەپلىرىنى ئورۇنداپ بېرىدۇ، ئەگەر خالىسا . . . ياكى ئۇنى ئاخىرەتكە قالدۇرۇپ قويىدۇ . ھەر ئىككىلى ئەھۋالدا اللە ھەربىر شەخسنىڭ شەخسى مۇستەقىل دۇئالىرىنى ئىجاۋەت قىلىدۇ . ئاخىرقى ھېساپتا شەخس اللەغا تەنھا پېتى ئۇچرىشىدۇ .

«قىيامەت كۈنى ئۇلارنىڭ ھەممىسى اللەنىڭ دەرگاھىغا تەنھا كېلىدۇ»

(19: 94) اللە ئۇنىڭ ئۆزى ۋە خۇسۇسىي ئىشلىرى ھەققىدە سۇئال سورايدۇ . «ھەر بىر ئىنسان ئۆزىنىڭ قىلمىشلىرى تۈپەيلىدىن دوۋزاختا مەھبۇستۇر» (73: 37) ھەربىر ئادەم ئۆزى قىلغان گۇناھقا ئۆزى جاۋابكار . بىر گۇناھكار ئادەم باشقا ئادەمنىڭ گۇناھىغا جاۋابكار ئەمەس .»

(164 :6) شەخس بۇلارغا تايىنىپ اللە بىلەن بىۋاستە ئالاقىلىشىش ئارقىلىق ئۆزىگە خاس مۇستەقىل شەخسى تۇيغۇلارنىڭ ئاساسىنى بارلىققا كەلتۈرىدۇ .

ئىسلام شەخستىن ئۆزىگە خاس شەخسى مەجبۇرىيەتلەرنى ئۈستىگە ئېلىشنى تەلەپ قىلىدۇ . ھەربىر شەخس اللەنىڭ شۇئارى ۋە قانۇنلىرىنى تۇرغۇزۇشقا تەكلىپ قىلىنغان بولۇپ، ئۇ جەمئىيەتنى ـ ئۆزىدىن باشقا شەخسلەرنى ـ ئاشۇ مەجبۇرىيەتلەرنى بىرلىكتە ئۈستىگە ئېلىشقا چاقىرىق قىلىدۇ .

شەخس جەمئىيەتنىڭ ـ ئۆزىدىن باشقا شەخسلەرنىڭ ـ خاتالىقلىرىنى تۈزىتىشكە تەكلىپ قىلىنغان بولۇپ، شەخس ئەمەلىي ئىقتىدارى ۋە قەلبىدىكى ئىمانغا تايىنىپ، بۇ مەسئۇلىيەتنى ئادا قىلىدۇ ... بۇ مەسئۇلىيەت ۋە مەجبۇرىيەتلەرنى ھېچقانداق كۈچ توسۇپ قالالمايدۇ ... چۈنكى ھەربىر شەخس كۆپچىلىكنىڭ ئومۇمىي مەسىلىرىنى ئىسلامدىكى ئومۇمىي ۋە خۇسۇسىي مەسىلە اللەنىڭ قانۇنىنى ئىجرا قىلىش مەسىلىسى دەپ قاراپ، ئورتاق ھەل قىلىش كېرەك .

مەسىلەن : توغرا ھاكىمىيەت بەرپا قىلىش، توغرا ئىقتىساد بەرپا قىلىش، توغرا جەمئىيەت بەرپا قىلىش، ئەخلاقى قىممەتلەرنى جەمئىيەتكە

كەڭرى تارقىتىش ، جەمئىيەتنى ھەرخىل ئەخلاقى بۇزۇقچىلىق ـ چوڭ ـ كىچىك جىنسىي بۇزۇقچىلىقلار ـ دىن پاكلاش ۋە تازىلاشقا رىياسەتچىلىك قىلىش اللەنىڭ شەرئىتىدىن ، ئومۇمى يۈزلۈك ھەق ۋە ئادالەتتىن ئىغىپ كەتمەسلىكى ئۈچۈن ئۇلارنىڭ ئىش ـ پائالىيەتلىرىگە نازارەتچىلىك قىلىش ... قاتارلىق ئۇسۇللار بىلەن شەخس نەزەرىيە دۇنياسىدىلا ئەمەس بەلكى ئەمەلىيەت دۇنياسىدا ئۆزىنىڭ جانلىق تەسىر كۆرسەتكۈچى ئىجابىي شەخسىيىتىنى گەۋدىلەندۈرىدۇ .

شەخسنىڭ مۇشۇنداق مۇھىم ۋەزىپىلەرنى ئۈستىگە ئالالىشى ئۈچۈن ، روھى ، ئەخلاقى ۋە ئىجتىمائىي جەھەتتە ئۇنى تەربىيلەش ئارقىلىق ، ئۇنىڭ ئىجابىي رولى گەۋدىلىنىدۇ .

ئىسلام شەخىسكە شەخسى ئىگىدارچىلىق ھوقۇقىنى بىرىدۇ ۋە ئۇنىڭ ئۆزىگە خاس مۇستەقىللىقىنى گەۋدىلەندۈرىدۇ . بۇ ئىگىدارچىلىق رىئال دۇنيادا ئەمەلگە ئاشىسۇن ياكى ئاشمىسۇن ، ھوقۇق ۋە پۇرسەت تەڭلا مەۋجۇد بولۇپ تۇرىدۇ . بىر تەرەپتىن شەخسنىڭ شەخسىيىتىگە مۇناسىۋەتلىك شەخسى مۈلۈكتە شەخس ئۆزىنىڭ مەۋجۇتلىقىنى ھىس قىلىدۇ . يەنە بىر تەرەپتىن اللە ئۇنىڭغا بەرگەن رىزقىنى ئۆزىنىڭ شەخسى مەۋجۇدىيىتىنىڭ يېنىدا قويۇپ ، ئۇنىڭغا قول ئۇزارتقىنىدا ، ئۇ ئۆزىنىڭ ھەقىقى مەۋجۇدىيىتىنى ھىس قىلىدۇ . ئۈچىنچى بىر تەرەپتىن شەخس تەمىنات ۋاستىسىنى ئۆز قولىدا تۇتۇپ تۇرىدۇ . ئەگەرئۇ ھۆكۈمرانلارنىڭ ياكى ئازغۇن جەمئىيەتنىڭ قارشىلىقىغا دۇچ كەلگەن چاغدا ، ئىككىلەنمەستىن زوراۋانلارغا تاقابىل تۇرالايدۇ .

ھوقۇق ۋە پۇرسەت نەزەرىيە جەھەتتىن مەۋجۇد بولسىمۇ ، بىراق ئىگىدارچىلىق رىئال دۇنيادا ئەمەلگە ئاشمىغان ئەھۋالدا ، ئىسلام ھەرگىزمۇ شەخسنى شۇ پېتى تاشلىۋەتمەيدۇ . ھەمدە ئۇنىڭ يوقۇلۇش ۋە ۋەيران بولۇشىغا قاراپ تۇرمايدۇ . بەلكى دۆۋلەت خەزىنىسىدىن ئۇنىڭغا ياردەم بىرىپ ، ئۇنى ھالاك بولۇشتىن ساقلاپ قالىدۇ . ئىسلام چۈشەنچىسىدىكى دۆلەت كاپالىتى بىرەر مەنپەئەتلىك خىزمەت ئۈچۈن ئۇنى تەربىيلەش ياكى بىرەر پايدىلىق خىزمەتكە ئۇنى ئورۇنلاشتۇرۇشنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ .

شۇنداقلا شەخسنىڭ خىزمەت قىلىش ئىقتىدارى بولمىسا ياكى ئاجىزلىق ، قىرىلىق يا بالىلىق سەۋەبىدىن خىزمەت قىلىشقا ئىقتىدارى يەتمىسە ، بۇنداق ئەھۋالدا الله بىكىتكەن تېگىشلىك «ھەققى»نى ئالىدۇ . ئۇ بۇنى بىرەر ئادەمدىن «ئېھسان» سۈپىتىدە ئالمايدۇ . چۈنكى ئىنسانلارنىڭ بىر - بىرىگە بەرگىنى ئۆزىنىڭ رىزقى ئەمەس بەلكى اللەنىڭ رىزقى ، ئۇلار الله بەرگەن ھوقۇق بىلەن ئۆزىگە تېگىشلىك نىسىۋىنى ئېلىشقا تامامەن ھەقلىق !

ئەنە شۇلارنىڭ ھەممىسى باراۋەر شەخسى مۇستەقىللىقنى گەۋدىلەندۈ-رۇش ئۈچۈن يەر شارىغا ئۈيغۇن كېلىدىغان قانۇن - تۈزۈملەرنىڭ ئەڭ يۇقىرى سەۋىيىدە ئەمەلىيلىشىشى .

يەنە بىر تەرەپتىن ئىسلام كوللېكتىپنىڭ «شەخسىيىتى»نى گەۋدىلەن-دۈرىدۇ . ئەگەر ئىسلام شەخسنىڭ شەخسى مۇستەقىللىقنى ئىسپاتلاش ئۈچۈن ، ئۇنى بىرەر ۋەزىپىگە تەكلىپ قىلغان بولسا ، شۇنىڭغا ئوخشاشلا بىرلەشكەن كوللېكتىپنىڭ مۇستەقىللىقنى ئىسپاتلايدىغان بىر بۆلۆك مەجبۇرىيەتلەرنى ئۇلارغا بەلگىلىدى .

كوللېكتىپ - بىر پۈتۈن - اللەنىڭ قانۇننى تۇرغۇزۇش ، ئۇنى ئىجرا قىلىش ۋە ئىجرا قىلىش ئەھۋالىنى نازارەت قىلىشقا تەكلىپ قىلىنغان .

رەھبەرنى كوللېكتىپ سايلايدۇ ؛ ... كوللېكتىپ رەھبەر سايلاشتىن يېنىۋېلىشقا ھوقۇقلۇق . كوللېكتىپ رەھبەرنىڭ ھۆكۈمرانلىق ئەھۋالىنى نازارەت قىلىدۇ . ئۇنى كۆزىتىدۇ ۋە خاتالىقنى تۈزىتىپ ، ئۇنىڭغا مەسلى-ھەت بېرىدۇ .

«سىلەرنىڭ ئاراڭلاردا خەيرلىك ئىشلارغا دەۋەت قىلىدىغان ، ياخشى ئىشلارغا بۇيرۇپ ، يامان ئىشلارنى مەنئىي قىلىدىغان بىر جامائەت بول-سۇن !» (3: 104)

«ئىشلىرىنى مەسلىھەت بىلەن قارار قىلىدىغانلارغا ... اللەنىڭ ھوزۇ-رىدىكى ساۋاب تېخىمۇ ياخشىدۇر» (42: 38)

«ئىشتا ئۇلار بىلەن كېڭەشكىن» (3: 138)

قۇرئان مۇسۇلمان «جامائەت»نى بىر نەچچە قېتىم تەكرار چاقىرىدۇ .

«ئى مۆئمىنلەر ...»

«ئى مۆئمىنلەر ! ئۆلتۈرۈلگەنلەر ئۈچۈن قىساس ئېلىش سىلەرگە پەرىز قىلىندى» (2: 178)

«ئى مۆئمىنلەر ! ئىسلام دىنىغا پۈتۈنلەي كىرىڭلا !» (2: 207)

«ئى مۆئمىنلەر ! بىر - بىرىڭلارنىڭ ماللىرىنى ناھەق يول بىلەن يەۋالماڭلار !» (4: 29)

«ئى مۆئمىنلەر ! دۈشمەنلەرنىڭ زىيانكەشلىك قىلىشىدىن ساقلىنىش ئۈچۈن ، تەييارلىق ھالىتىدە تۇرۇڭلار ! ئۇرۇشقا تۈركۈم ، تۈركۈم بولۇپ ياكى ھەممىڭلار بىر بولۇپ چىقىڭلار !» (4: 70)

«ئى مۆئمىنلەر ھاراق ئىچىش ، قىمار ئويناش ، بۇتلارغا چوقۇنۇش ، پال ئوقلىرى بىلەن پال سېلىش شەيتاننىڭ ئىشى ، پاسكىنا قىلىقلاردۇر . بەختتە ئېرىشىشىڭلار ئۈچۈن شەيتاننىڭ ئىشىدىن يىراق بولۇڭلار» (5: 90)

بۇ تەكرار چاقىرىقلاردا اللە ئۇلارنىڭ قانۇن - تۈزۈملىرىنى ۋە يوليورۇقلىرىنى بەلگىلەپ بېرىدۇ . بۇ ئارقىلىق ئۇلارنىڭ ئاشۇ قانۇن - تۈزۈملەرنى ئىجرا قىلىپ ، ئۆزلىرىنى بىر جامائەت سۈپىتىدە تەربىيلەپ ، ئۆزىنى بالىلىرىنى ۋە پۈتكۈل جەمئىيەت ئەزالىرىنى شۇ ئاساس بويىچە قۇرۇپ چىقىشنى مەقسەت قىلىدۇ . ھەمدە ئۇلارنى بەزى مەجبۇرىيەتلەرگە بۇيرۇپ ، بىرلىكتە ئورۇنداشنى تەلەپ قىلىدۇ .

«ھەممىڭلار اللەنىڭ ئارغامچىسىغا - يەنى اللەنىڭ دىنىغا-مەھكەم يېپىشىڭلا ! بۆلۈنمەڭلار !» (3: 102)

«ياخشى ئىشقا ۋە تەقۋادارلىققا ياردەملىشىڭلار ، گۇناھقا ۋە زۇلۇمغا ياردەملەشمەڭلار» (5: 2)

يۇقىرىقىلارنىڭ ھەممىسى بىرلەشكەن ، مۇستەھكەم بىر «جامائەت» نىڭ بولۇشىنى تەلەپ قىلىدۇ ... شۇ جامائەت ئىشلارنى بىر تەرەپ قىلىدۇ .

ئىسلام شەخسلەردىن كوللېكتىپنى بارلىققا كەلتۈرىدۇ ... مۇشۇ ئايەتلەردە تىلغا ئېلىنغان ، مەجبۇرىيەتلەر ئۈستىگە يۈكلىنىۋاتقان بۇ مۆئمىن جامائەت مۆئمىن شەخسلەردىن قۇرۇلىدۇ :ئۇلارنىڭ ھەربىرى شەخ-

سەن اللەغا ھەقىقى ئىشىنىدىغان، اللە بىلەن ئالاھىدە مۇناسىۋەت ئورناتقان كىشىلەردۇر. لېكىن ئىسلام ـ مۇشۇ يول بىلەن شەكىللەنگەن ـ بۇ جامائەتكە «جامائەت» سۈپىتىدە پەرقلىق سۈزۈك مەۋجۇدىيەتنى بىرىدۇ. ھەمدە ئۇلارغا شەخسنىڭ مۇستەقىل مەۋجۇدىيىتىگە باراۋەر كېلىدىغان ھۆكۈمرانلىقنى بىرىدۇ. گاھىدا شەخسنىڭ شەخسىيەتچىلىكى ۋە مۇستەقىللىقى ئۇنى قۇترىتىپ توغرا يولدىن ئازدۇرۇۋېتىشى مۇمكىن. بۇنداق چاغدا جامائەت ئۇنى نازارەت قىلىپ، ئۇنىڭ پائالىيەتلىرىگە قارىتا يولىيورۇقلارنى بىرىدۇ. جامائەتنىڭ قولىدا اللە تەرەپتىن ئۇلارغا بېرىلگەن ھوقۇق بولۇپ، — ئۇنى ئەمەلىيلەشتۈرگۈچى رەھبەر بىلەن ئازغۇن شەخسلەرنى تۈزىتىدۇ ۋە ئۇنى توغرا يولغا قايتۇرۇپ كېلىدۇ. لېكىن بۇ جامائەتنى ئىسلام دۇنياسىدا ھەرقانداق ئەھۋالدا ئۆز ھوقۇقىنى قالايمىقان ئىشلىتىشتىن چەكلەيدىغىنى ئۇلارنىڭ خۇسۇسىي ئىددىيىسى ئەمەس، بەلكى اللەنىڭ شەرئىتى. اللەنىڭ شەرئىتى ··· شەخس جەمئىيەتكە ئوخشاش نازىل قىلىنغان.

دەل شۇنىڭدەك جامائەتمۇ بىرلەشكەن، ئىنتىزامچان جەمئىيەت مەۋجۇدىيىتى سۈپىتىدە ئىسلام زېمىنلىرىنى، ئىسلام شەرئىتىنى ۋە ئىسلام ئاھالىسىنى قوغداشقا تەكلىپ قىلىنغان.

جامائەت ـ نەزەرىيە جەھەتتىن ـ ئىقتىسادنىڭ تۈنجى ئىگىسى بولۇپ، شەخسكە ئىقتىسادنى باشقۇرۇش ھوقۇقىنى شۇلار بىرىدۇ ··· ئەمەلىيەت جەھەتتىن ئېيتقاندىمۇ جامائەت ئىقتىسادنى ياخشى باشقۇرالمايدىغان شەخستىن باشقۇرۇش ھوقۇقىنى تارتىۋېلىشقا ھوقۇقلۇق. «تۇرمۇش تىرىكچىلىكىڭلارنىڭ ئاساسى بولغان ماللىرىڭلارنى ئەخمەقلەرگە تۇتقۇزۇپ قويماڭلار. ئۇلارنى يېمەك ـ ئىچمەك، كىيىم ـ كېچەك بىلەن تەمىنلەڭلار. ئۇلارغا چىرايلىق سۆز قىلىڭلار» (4: 5)

جامائەت ـ دۆلەت تەرىپىدىن ئاجىز شەخسلەرگە كېپىل بولۇشقا ۋە ئۇلارنى ھىمايە قىلىشقا بۇيرۇلغان. بۇ ئىشلار ئالدى بىلەن ئائىلە دائىرىسىدە، ئاندىن كېيىن ھەر بىر جامائەت دائىرىسىدە ئەڭ ئاخىرىدا پۈتكۈل ئىسلام ئۈممىتى دائىرىسىدە ئېلىپ بېرىلىدۇ.

ئەنە ئاشۇلار بىلەن جامائەتنىڭ ئوبرازى گەۋدىلىنىدۇ. ئاندىن كېيىن شەخس ۋە جامائەتنىڭ ئوبرازى ئوخشاش تەكپۇكلىشىدۇ.

ھەقىقەت شۇكى، ئىشلار ئىنسانلارنىڭ رېئاللىقىدا كىتابتا يازغاندەك ئۇنداق ئاسان بولۇپ كەتمەيدۇ.

رېئال ئەمەلىيەتتە يۈز بېرىدىغىنى بەزىدە شەخسنىڭ زوراۋانلىقى بولسا، يەنە بەزىدە كوللېكتىپنىڭ زوراۋانلىقى بولىدۇ.

لېكىن بۇزۇقچىلىقنىڭ مەنبەئى تۈزۈم ئەمەس بەلكى ئادەملەردۇر. ئىنسانلار ئىغىپ كېتىدۇ... چۈنكى ئۇلارنىڭ تەبىئىتىدە تۈزلۈكنى قوبۇل قىلىش ئىقتىدارى بولغىنىدەك ئىغىپ كېتىشنى قوبۇل قىلىش ئىقتىدارىمۇ مەۋجۇت.

نەزەرىيە ۋە ئەمەلىيەت ئۇقتىسىدىن بىر دەك قارىغاندا مۇشۇ خىل رېئاللىق بىلەن ئىغىپ كېتىشنىڭ تۈزۈمنىڭ ئۆزىدە مەۋجۇد بولۇش ئوتتۇرىسىدىكى پەرىق بەكمۇ زور.

ئەگەر ئىغىپ كېتىش تۈزۈمنىڭ ئۆزىدە مەۋجۇت بولۇپ قالسا، ئۇنداقتا تۈزۈمنى پۈتۈنلەي ئۆزگەرتىپ، يېڭى نىزام ئورناتمىغاندا، كىشىلەرنىڭ بۇ خىل ئىغىپ كېتىشكە تاقابىل تۇرالمايدۇ.

كاپىتالىزم نەزەرىيىسىدە تۈزۈمنىڭ تەبىئىتى بىلەن شەخس زوراۋانلىق قىلىدۇ، ئىنسانلار كاپىتالىزم تۈزۈمىنى تۈپ يىلتىزىدىن ئۆزگەرتمىگەندە زوراۋانلىققا قارشى تۇرالمايدۇ، ئۇ خىل تۈزۈمنىڭ سايىسىدا ئۈستىگە چۈشىۋاتقان زۇلۇمغا تاقابىل تۇرۇشقا ۋە زالىملارنى ھەقىقەتكە قايتۇرۇشقا قادىر بولالمايدۇ.

كوللېكتىۋىزىملىق نەزەرىيىسىدە تۈزۈمنىڭ تەبىئىتى بىلەن جامائەت زوراۋانلىق قىلىدۇ، شەخس قورقۇنچلۇق زور تۈزۈمنىڭ بېسىمى ئاستىدا يەنچىلىپ تۈگەيدۇ، چۈنكى بۇ خىل تۈزۈم ئۆزىنىڭ يولىدا ئۇنىڭغا قارشى چىققان ياكى ئەمەلىيەتتە پرولېتارىيات دىكتاتورىسى دەپ ئاتالغان ئوپئوچۇق دىكتاتورا تۈزۈمى بىلەن دۆلەتنى ئىدارە قىلىۋاتقان مۇقەددەس داھىغا قارشى چىققان ھەربىر شەخسنى يوقۇتۇپ تاشلايدۇ.

ئەمما ئىسلامدا شەخس ياكى جامائەتنىڭ زوراۋانلىقى تۈزۈمنىڭ تەبىـ

ئىتى بىلەن يۈز بەرمەستىن بەلكى شەخس ياكى جامائەت تۈزۈمىدىن ئىغىپ كەتكەن چاغدا ئاندىن يۈز بېرىدۇ. ئەنە شۇ چاغدا كىشىلەرنىڭ ئىغىپ كېتىشىنىڭ مەسئۇلىيىتى شۇلارنىڭ ئۆزىگە بولىدۇ، ئۇلار ئۆزلىرىدىكى بۇ رېئال ئازغۇنلىقنى تۈزىتىپ اللە ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىگە قايتىشى لازىم. پەقەت شۇ چاغدىلا ئىشلار تۈزەلگەن بولىدۇ

«ئى مۆئمىنلەر! اللەغا، پەيغەمبەرگە ۋە ئۆزەڭلاردىن بولغان دىنى رەھبەرلەرگە ئىتائەت قىلىڭلار، ئەگەر سىلەر بىرەر ئىشتا ئىختىلاپ قىلىشىپ قالساڭلار، بۇ توغرىدا اللەغا ۋە پەيغەمبەرگە مۇراجىئەت قىلىڭلار، ئەگەر سىلەر اللە ۋە ئاخىرەت كۈنىگەھەقىقى ئىشىنىدىغان بولساڭلار. بۇيەردە كۆرستىپ ئۆتۈشكە تېگىشلىك بولغىنى شۇكى، اللە ۋە پەيغەمبەر بىردىنبىر قانۇن چىقىرىش ھوقۇقىغا ئىگە بولۇپ، بارلىق ئىشلاردا شۇنىڭ-غا قايتىش ۋە ئۇنىڭغا بىۋاستە بويسۇنۇش كېرەك، ئەمما رەھبەرگە ئىتا-ئەت قىلىش، اللە ۋە پەيغەمبەرگە ئىتائەت قىلىش بىلەن زىچ مۇناسىۋەت-لىك، شۇنىڭ ئۈچۈن «ئىتائەت» قىلىڭلار دىگەن سۆز اللە ۋە پەيغەمبەر بىلەن بىرلىكتە تەكرارلانغان، ھەمدە رەھبەرگە ئىتائەت قىلىش اللە ۋە پەيغەمبەرگە ئىتائەت قىلىش دائىرىسىگە «ئىتائەت» سۆزى ئىشلىتىلمەس-تىن كىرگۈزۈلگەن، ئاندىن كېيىن مۆئمىنلەر ئوتتۇرىسىدا بىرەر ئىشتا زىددىيەت يۈز بەرگەندە، اللە ۋە پەيغەمبەرنى بىردىنبىر قانۇن چىقىرىش مەنبەسى دەپ قاراپ، شۇلارغا مۇراجىئەت قىلىش كېرەكلىكىنى ئېنىق بېكىتتى.

مۇشۇنداق تەسەۋۋۇرنىڭ سايىسىدا شەخس ۋە جەمئىيەت ھەرگىزمۇ بىر - بىرىگە قارشى ئوت ئاچقۇچى ئىككى لاگىرغا ئايلىنىپ قالمايدۇ. بەلكى نىشان - ئىدىيە ۋە تۇيغۇدا ئۆزئارا بىرلەشكەن، ھەمكارلاشقان ۋە گىرەلەشكەن كۈچ بولىدۇ، ھەمدە تىرىكشىش ۋە زوراۋانلىق قەتئىي يۈز بەرمەيدۇ.

*   *   *

ئەمما ئەرلەر، ئاياللار ۋە بالىلاردىن ئىبارەت جەمئىيەت ئەزالىرىغا ئىسلام قاتتىق كۆڭۈل بۆلىدۇ، ئۇلارنى يارامىلىق كىشىلەردىن قىلىپ قۇرۇپ چىقىشقا ئالاھىدە ئەھمىيەت بېرىدۇ. چۈنكى بۇ خىل تەربىيەلەش جاھىلىيەتتە ئۇلاغا يۈز بېرىۋاتقان ئىغىش ۋە ئۇنىڭغا ئەگىشىپ كەلگەن بەختسىزلىك، ئازاب، گاڭگىراش ۋە ئىزتىراپنى چەكلەپ تۇرىدۇ.

ئالدى بىلەن بۇ يەردە ھەرىكەت ۋە خۇسۇسىيەتنى ئۆز ئىچىگە ئالىدىغان ئومۇمىيۈزلۈك بىر تەقسىمات بولۇپ، ئەرلەر ماددى ئىشلەپچىقىرىش ۋە ئۇنىڭدىن كېلىپ چىقىدىغان ئىقتىساد ۋە سىياسەتكە مەسئۇل، ئاياللار بالا تۇغۇش ۋە ئۇنىڭدىن كېلىپ چىقىدىغان ئائىلىسىگە كۆڭۈل بۆلۈش ۋە يېڭى ئەۋلادلارنى يارامىلىق كىشىلەردىن قىلىپ تەربىيەلەشكە مەسئۇل ... بالىلار ئۇلارنىڭ تەبىئىي خاراكتېرىنى ساقلاپ قالىدىغان ئائىلىنىڭ سايىسىدا كۆڭۈل بۆلۈش، تەربىيەلەش ۋە توغرا يولغا ئېرىشەلەيدۇ.

بۇ خىل تەقسىمات بىر تەرەپتىن زورلاۋاتىلىق ئەمەس، يەنە بىر تەرەپتىن مەجبۇرىي بېكىتىش ئەمەس.

ئۇ پەقەت ئەر ۋە ئاياللارنىڭ تەبىئىتىگە ۋە ئۇلارنىڭ ئەسلى تەبىئىي ئىقتىدارىغا ئاۋاز قوشۇش خالاس! ئاياللار ئۆزىنىڭ ھامىلدارلىق، تۇغۇش ۋە ئېمىتىش ... تىن ئىبارەت تەبىئى ـ بىئولوگىيىلىك ـ ئىقتىدارى بىلەن، مۇئەييەن پىسخولوگىيىلىك تەركىپىگە ئىگە بولۇپ، بۇ خىل تەركىپ ئۇلارنىڭ ھېسسىي تۇيغۇسىنى ئەڭ كۈچلۈك ۋە يۇقىرى دولقۇنغا كۆتۈرگەن ھەمدە ئۇلارنى ئۆزىنىڭ پۈتكۈل مەۋجۇدىيىتىگە ئىگە بولالايدىغان پارتىلاش دەرىجىسىگە يەتكۈزگەن ... بۇ دىگەنلىك قانداقتۇر ئاياللار ئائىلىۋى دائىرىنىڭ ۋە مۇشۇ تەبىئىي ۋەزىپە چەمبىرىنىڭ سىرتىدا خىزمەت قىلىشقا يارىمايدۇ دىگەنلىك ئەمەس ... لېكىن بىز يۇقارقى بۆلۈمدە ئاۋىستىرالىيىلىك دوختۇر قىزنىڭ گۇۋاھلىق سۆزلىرىدىن ئاياللار بارلىق ئىش ـ پائالىيەتلەردە ئەرلەر بىلەن «باراۋەر» بولۇش ئۈچۈن ھەرىكەت قىلغان چاغدا، ئۇلارنىڭ روھى دۇنياسىنىڭ قانداق بولۇپ قالغانلىقىنى، بۇ ئىشلارنىڭ ئۇلارنىڭ بىئولوگىيىلىك مەۋجۇدىيىتىگە قانداق تەسىر كۆرسەتكەنلىكىنى كۆرۈپ ... ئۆتتۇق، نەتىجىدە ئۇلارنىڭ ئانىلىق ۋەزىپىسىنى

ئۆتكۆچى ئەزالىرى بىردىنلا غايىپ بولدى ، ئاياللار ئېچكى دۇنياسىدا قايتىدىن ئايال ياكى ئەر بولالمىدى . بەلكى ئۇ مەيدانغا كېلىشكە يۈزلىنىۋاتقان ئۈچىنچى جىنس ... گاڭگراش ، تەۋرىنىش ، ئىزتىراپ ۋە بىئاراملىق ئىچىدە كېتىۋاتقان ئۈچىنچى جىنس بولۇپ قالدى .

ناھايىتى ئېنىقكى ئۇ ھاماقەت جاھىلىيەتنىڭ ئىدىيىۋى خاھىشلىرىغا بويسۇنمايدىغان كەسكىن تەبىئىي ھالاكەت !

چۈنكى ئىنسان تەبىئىتى ھەربىر شەيئىنى يارىتىپ ، ئۇنى ئۆز تەبىئىتى بويىچە يېتەكلەپ ، ئۇنىڭغا خاتاسىز يوليورۇقلارنى بەرگەن اللەنىڭ مۆجىزىسىدۇر .

«ھازىرقى زامان» ئاياللىرى ئېيتىۋاتقان ، ياكى ئاياللارنىڭ تەبىئىي خاراكتېر ئۇربىتىسىدىن چىقىپ كېتىشىنى ئارزۇ قىلىۋاتقان ئەرلەر ئېيتىۋاتقان گەپ - سۆزلەرنىڭ ھەممىسى پۈتۈنلەي ھاماقەتلىك بولۇپ ، ئاساسىي مەقسەت ئاياللارنى ئەرلەرنىڭ كۆز ئالدىدىكى «لوق گۆش»گە ئايلاندۇرۇش ھەمدە شەھۋانىي تەلەپلەر بىلەن ھاياجانغا چۈمگەن رەڭگارەڭ جەمئىيەتنىڭ قايناملىرىدا ، ئاياللارنى ئەرلەرنىڭ شەھۋانىي تەلەپلىرىنى قاندۇرۇشقا يېقىنلاشتۇرۇشتىن ئىبارەت . ئىنسان تەبىئىتىنىڭ گۇۋاھلىقلىرى ئالدىدا بۇ پۈتۈنلەي ھاماقەتلىك ! ... چۈنكى ئىنسان تەبىئىتى «سائەت ئىستىرېلكىسى»نىڭ ئىلگىرلەپ كەتكىنىنى ياكى ئارقىدا قالغانلىقىنى بىلمەيدۇ . ئىنسان تەبىئىتىنىڭ «سائەت ئىستىرېلكىسى» بىلەن ھېچقانداق مۇناسىۋىتى يوق ! بۇ سائەت ئىستىرېلكىسىنىڭ تەڭپۇڭلۇقى بۇزۇلغان چاغدا ئۇ قانۇنىيەتسىز ئايلىنىپ تۇرىدۇ ، ئاياللار ، ئەرلەر ۋە بالىلارنى ھالاكەت ۋە بەختسىزلىككە سۆرەيدۇ ، ئاياللار يولدىن چىقىپ كەتكەن چاغدا ، پۈتكۈل جەمئىيەتنىڭ ئىشلىرى - ۋۇل دېيۇرانت تەسۋىرلىگەندەك- ئومومىيۈزلۈك بەختسىزلىك ۋە ھالاكەتلىك يوقۇلۇش بولىدۇ ، ... ئۆي ، ئائىلە ۋە تېنچلىقنى تاپقىلى بولمايدۇ .

ئىسلام ھاماقەت جاھىلىيەتنىڭ ئىدىيىۋى خاھىشلىرىغا ھەرگىز ئەگەشمەيدۇ ، ئىسلام ئاياللارنىڭ تىگىرقىغان بەختسىز ئۈچىنچى جىنس بولۇپ قىلىشى خالىمايدۇ . چۈنكى بۇ ئۈچىنچى جىنس جاھىلىيەتنىڭ

ئىغىپ كېتىشى نەتىجىسىدە پەيدا بولغان بولۇپ، ئازغۇنلۇق ئۇچىنچى جىنسنى بەختلىك قىلالمىدى ھەمدە بەخت ۋە تىنچلىقنى ئەمەلگە ئاشۇ-رۇش يولىغا ئۇنى يەتكۈزەلمىدى.

شۇ سەۋەبتىن ئىسلام ئاياللارغا ئۇلارنىڭ تەبىئى ۋەزىپىسىنى تاپشۇر-دى ھەمدە بۇ ۋەزىپىدە ئاياللارغا ئالاھىدە كۆڭۈل بۆلۈش ۋە قوغداشقا كاپالەتلىك قىلدى.

ئاياللارنى ئىشلەشكە مۇھتاج قىلماستىن ··· ئۇلارنىڭ رىزقىغا كاپالەت-لىك قىلدى. ئىنسانى ھۆرمىتىگە كاپالەتلىك قىلدى.

ئۇلارنىڭ ئىقتىدارىنى ئۆي بىلەن سىرتنىڭ خىزمىتى ئوتتۇرىسىدا ۋەيران بولۇپ كېتىشتىن ساقلاشقا كاپالەتلىك قىلدى.

ئۇلارنىڭ ئەخلاقىنى ساقلاشقا كاپالەتلىك قىلدى ··· مەسئۇلىيەتسىز قالايمىقان جەمئىيەتتە ئۇلار پىتنە ـ پاساتقا ئۇچرىمايدۇ. ئىنسانىيەت دۈشمەنلىرى ئىنسانىيەتنى ۋەيران قىلىش ئۈچۈن، ئوبدان پايدىلىنىۋاتقان ئازدۇرۇشنىڭ قورالىغا ئايلىنىپ قالمايدۇ.

ئەرلەر تويدا ۋە ئائىلىنىڭ ئىچكى قىسمىدا چىقىمنى ئۈستىگە ئېلىشقا مەسئۇل. ئەگەر ئايالنىڭ (ئۆزىنىڭ) ئىقتىسادى بولسا، ئىسلام شەرىئىتى ئۇنىڭ مۈلۈكچىلىك ھوقۇقىغا كاپالەتلىك قىلىدۇ. ھەمدە ئۆز مۈلكىنى بىۋاستە بىر تەرەپ قىلىش ھوقۇقىنى بېرىدۇ. ئاياللار بۇ خىل ھوقۇقنى ھازىرقى زامان جاھىلىيىتىدە ئېرىشكىنىگە ئانچە ئۇزاق بولمىدى. ھازىرمۇ بۇ ھوقۇق ئانچە مۇكەممەل ئەمەس ـ ئۇلار ئىقتىسادنى قولغا كەلتۈرۈش يولىدا ئۆزىنىڭ ئاياللىق تەبىئىتى ۋە ئەخلاقىنى يوقىتىپ قويىدى.

ئەگەر ئۇلارنىڭ (ئۆزىنىڭ) مال ـ مۈلكى بولسا، ئۇلار ئۆزلىرى خالاپ تولۇق رازى بولمىغان ئەھۋالدا، ئىسلام ھەرگىزمۇ ئۇلارنىڭ مۈلكى-دىن بىر نەرسىنى چىقىم قىلىشقا تەكلىپ قىلمايدۇ.

قانۇنى تۈزۈملەر ئىنسانى ھۆرمەتكە كاپالەتلىك قىلىدۇ.

ئىگىدارچىلىق ۋە بىۋاستە بىر تەرەپ قىلىش ھوقۇقىغا كاپالەتلىك قىلىدۇ.

«ئەرلەر قىلغان ئەمەللىرىدىن ھەسسىدار بولىدۇ. ئاياللارمۇ قىلغان

ئەمەللىرىدىن ھەسسىدار بولىدۇ» (4 :31)

«ئى مۆئمىنلەر! ئاياللارغا زورلۇق قىلىپ، ئۇلارنى مىراس قىلىپ ئالماق سىلەرگە دۇرۇس بولمايدۇ. ئۇلار ئوپئوچۇق بىر پاھىشەنى قىلمىغان ھالەتتە، سىلەر ئۇلارغا بەرگەن مەھرىدىن بىر قىسمىنى يۇلىۋېلىش ئۈچۈن ئۇلارغا بېسىم ئىشلەتمەڭلار» (4 :19)

ئىنسانىيلقتىكى باراۋەرلىككە الله تەرەپتىن كاپالەت بېرىلىدۇ. «ئەر ـ ئايال مۆئمىنلەردىن كىمكى ياخشى ئەمەل قىلىدىكەن. ئەلۋەتتە بىز ئۇنى پاك ھاياتتا ياشاشقا مۇۋەپپەق قىلىمىز» (16 :96)

«ئۇلارنىڭ دۇئاسىنى پەرۋەردىگارى ئىجابەت قىلدى «سەن. سىلەردىن ئەر بولسۇن ياكى ئايال بولسۇن، ھەرقانداق بىر ياخشى ئىش قىلغۇچىنىڭ قىلغان ئەمىلىنى بىكار قىلىۋەتمەيمەن. سىلەر بىر ـ بىرىڭلاردىن تۆرەلگەن» (3 :194)

ئائىلىنىڭ ئىچكى قىسمىدىكى ھۆرمەتكە كاپالەتلىك قىلىدۇ.

«سىلەر ئاياللار بىلەن چىرايلىقچە تېرىكچىلىك قىلىڭلار» (4 :19) ھەتتا ياقتۇرمايدىغان ئەھۋالدىمۇ شۇنداق!

«ئەگەر سىلەر ئۇلارنى ياقتۇرمىساڭلار، سەۋرى قىلىڭلار! چۈنكى سىلەر ياقتۇرمايدىغان بىر ئىشتا الله كۆپ خەيرىيەتلەرنى پەيدا قىلىشى مۇمكىن» (4 :19)

دېمەك، ئىسلام تۇيغۇ ۋە ھەرىكەتتە، ئىقتىساد ۋە ئىجتىمائىيەتتە ئاياللارنىڭ تۇنجى ۋەزىپىسىنى قىلچە بېسىم ھېس قىلماستىن، ئورۇندىشىغا ۋە ھازىرقى زامان جاھىلىيتى «باراۋەرلىك» مەسىلىسى بىلەن بۇزۇپ تاشلىغان تەبىئى مەۋجۇدىيىتىنى ئەمەلگە ئاشۇرۇشقا كاپالەتلىك قىلىدۇ.

بىراق بۇنداق ئەمگەك تەقسىماتى ئاياللارغا نىسبەتەن كەسكىن بېكىتىلگەن ھۆكۈم ئەمەس. چۈنكى ئاياللارنىڭ خىزمەت قىلىشى چەكلەنگەن ۋە ھارام قىلىنغان ئەمەس! ··· لېكىن شەخسى ۋە ئىجتىمائىي زۆرەرىيەت بولمىغاندا، ئاياللارنىڭ خىزمەت قىلىشىنى ئىسلام ئانچە قوللاپ كەتمەيدۇ.

پۈتكۈل ئىنسانلار ھاياتىنى ئىجتىمائىي، ئىقتىسادى، ئىدىيۋى، روھىي ۋە ئەخلاقى جەھەتتە ـ ئاياللارنىڭ خىزمەت قىلىش ئاساسىدا بەرپا

قىلىش ··· ۋەيران قىلغۇچى جاھىلىيەتنىڭ ھاماقەتلىكى بولۇپ ، ئەمەلىيەتتە ئەمگەكچى ئاياللارنىڭ ئەقلى ، ھىسسى ، ۋىجدانى ، ئەخلاقى ۋە جىنسى ئاجىزلىق تۇرلىرىنىڭ ھەممىسىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان ھالدا ئۆزىگە ئوخشاش بولۇشىنى كۈتىۋاتقان بۇ ئۇچىنچى جىنىستا ۋە خىزمەتچىلەرنىڭ قولىدا ياكى سانائەتلەشكەن يەسلىلەردە تەربىيلىنىۋاتقان ئانىسىز ئەۋلادلارنىڭ ئۆسۈپ يېتىلىشىدە ئاشۇ خىل ھالاكەتنىڭ تەسىرى ۋە سىگنالىنى ناھايىتى ئېنىق كۆردۇق . يەنە بىر تەرەپتىن ئۇچىنچى جىنىس ھەممە تۇرلەردىكى ئاجىزلىقتا دۇچ كېلىۋاتىدۇ . ئۇنىڭدىن كۈنسېرى ئاجىزلىشىشقا گىرىپتار بولۇۋاتقان جەمئىيەتنىڭ ئەر ۋە ئاياللىرى شەكىللىنىۋاتىدۇ .

بىز ئازغىنە ماددى ئىشلەپچىقىرىش يولىدا پۈتكۈل ئىنسانىيەتنىڭ مەۋجۇدىيىتىنى ۋەيران قىلىۋاتىمىز . گەرچە بۇ ماددى ئىشلەپچىقىرىش ئەڭ ئۇلۇغ ھېسابلانسىمۇ بىراق تەڭداشسىز ئىنسانى «جەۋھەر»دىكى ئەڭ چوڭ زىيانغا نىسبەتەن ئۇ پۈتۈنلەي ئەرزىمەستۇر ، ··· ماددى ئىشلەپچىقىرىش ··· ۋە ئېلېكترون ئۈسكۈنىلىرىدىكى كۈنسېرى ئىشىۋاتقان بۇ «يۈكسەك» نەتىجىلەر ، ئۇ ئالىي جەۋھەرنىڭ ئورنىنى تولدۇرالمايدۇ .

* * *

توغرا ، ئىسلام ھاماقەت جاھىلىيەتنىڭ ئىدىيىۋى خاھىشلىرىغا ئەگەشمەيدۇ . بەلكى ئۇ ئەرلەر ، ئاياللار ۋە بالىلارنى ئۆزىگە تېگىشلىك توغرا ئورۇنغا جايلاشتۇرىدۇ ، ئەرلەر ماددى ئىشلەپچىقىرىش سىياسىي ۋە ئىقتىسادى ئىشلارغا مەسئۇل ··· ئاياللار بالا تۇغۇش ، بېقىش ، تەربىيلەش ۋە يېتىلدۈرۈشكە مەسئۇل ··· بالىلار باشقا جايدا ئۆرۈشەلمەيدىغان تەبئىي «يەسلىدە» ئالاھىدە كۆڭۈل بۆلۈشكە ئېرىشىدۇ ، بۇ تەبئىي يەسلى بولساتىپتىنچ ، خاتىرجەم ئائىلە بولۇپ ، ئۇنىڭ ھىس - تۇيغۇ مۇناسىۋىتىنى ھىس دۇنياسى خاتىرجەم ، مەۋجۇدىيىتى مۇقىم ئايال بىردىنبىر باغلاپ تۇرىدۇ . بۇ دىگەنلىك ئاياللارنى ئۆز نۆۋىتىدە ماددى ئىشلەپچىقىرىشتا خىزمەت

قىلىشتىن چەكلەش دىگەنلىك ئەمەس ! بىراق بۇ ئاياللارنىڭ ئائىلىق تەبى-ئىتىنى ئەمەلدىن قالدۇرىدىغان كۈچنى خورايتىپ، ئەخلاقنى بۇزىدىغان «مەسىلە» بولۇپ قالماسلىقى كېرەك .

ئەر ۋە ئايال ھەر ئىككىسى ئائىلىنىڭ چەك - چېگرىسى ئىچىدە بىۋاسىتە ئۇچرىشىدۇ . بۇ ئۇچرىشىش جەمئىيەت قورشاۋى ئىچىدە پاك ، توغرا ، ئىجتىمائى نىشان بويىچە ئالىيجاناپ ئۇچرىشىش بولىدۇ .

ئەر - ئايال ھەرگىزمۇ ئويۇن - تاماشا ۋە ھايۋان دەرىجىسىدە ھوزۇر-لىنىش ئۈچۈن ئۇچراشمايدۇ . ئۇيەر - بۇيەرلەردە ئالدامچىلىق بىلەن شۇغۇللىنىش ئۈچۈنمۇ ئۇچراشمايدۇ . بەلكى كېرەكلىك ، يارامىلىق ، جەم-ئىيەت بەرپا قىلىش ئۈچۈن ئۇچرىشىدۇ .

ئانىلار ئۆز بالىلىرىنى ئىسلام ئەخلاقى بويىچە تەربىيىلەيدۇ .

ئەرلەر - ئازدۇرۇش ئامىللىرىنى قوزغىتىشتىن باشقا ، ھېچبىر نىشا-نى يوق - ساراڭلارچە ئارىلىششقا مۇھتاج ئەمەس . بۇ خىل ئارىلىشىش مۇشۇ يولدىكى ئەر - ئايال ۋە ئوغۇل - قىز ياشلارنىڭ كۈچىنى خورايتى-دۇ .

ھازىرقى زامان جاھىلىيىتى ئۆزىدىن سوراپ باقسۇن ! ئۇ تانسخانا ، كۇلۇب ، كۆڭۈل ئېچىش سورۇنلىرى ··· قاتارلىق ھايۋانلارچە ھوزۇرلى-نىش ۋە ئەخلاقنى بۇزۇشتىن باشقا ھېچبىر ئەھمىيىتى يوق يوللارغا قانچىلىك ۋاقىت ۋە زېھنىنى سەرپ قىلدى ؟

پۈتكۈل جەمئىيەت ئاياللارنىڭ - بىئولوگىيىلىك - مەۋجۇدىيىتىنى بۇزۇش ، ئەرلەرنى ۋە بالىلارنى بۇزۇشتىن باشقا نىمىگە ئېرىشتى ؟

* * *

ئەخلاق - «جەمئىيەت» ئۆزىنىڭ مۇئامىلىلىرى ئاساسلىنىدىغان بىر-دىنبىر تۈپ قائىدىدۇر .

ئىسلام - ئىنسانلار گىرىپتار بولغان قالايمىقانچىلىق ۋە ئازغۇنلۇقنىڭ ئەخلاقنى يوقىتىۋەتمەسلىكى ئۈچۈن ، بۇ ئەخلاق مەسىلىسىنى ھەرگىز

«ئادەملەر»گە تاشلاپ بەرمەيدۇ.

ئىسلامدىكى ئەخلاق اللەنىڭ قۇدرەتلىرىدىن بىرى بولۇپ، ئۇ ھاياتنى ئىنتىزاملاشتۇرىدىغان قانۇندىن قەتئىي ئايرىلمايدۇ.

ئىسلام ئىلاھىيەت ۋە ھاكىمىيەتتە اللەنى بىر دەپ ئېتىقاد قىلىش ھەقىقىتىنى مەركەز قىلغاندەك، ئەخلاقنىڭ بىردىنبىر مەنبەئىنىڭ «اللە» ئىكەنلىكىنى ئوچۇق كۆرسىتىدۇ. ھەمدە ئەخلاققا مۇناسىۋەتلىك قارارنى اللەنىڭ ئۆزى چىقىرىدىغانلىقىنى ئېنىق جاكارلايدۇ... چۈنكى ئېتىقاد ۋە ئەخلاق مەسىلىسى ئاخىرقى ھېسابتا بىرلا مەسىلىدۇر.

جاھىلىيەت ئىلاھىيەت ۋە ھاكىمىيەتتە اللەنى بىر دەپ ئېتىقاد قىلىش-تىن ئېغىپ كەتكەن چاغدا، سىياسەت، ئىقتىساد ۋە ئىجتىمائىيەتتە گىرىپ-تار بولغان ئاشۇ ھالاكەت ۋە قاباھەتلەرنى ئالدىنقى بۆلۇمدە سۆزلەپ ئۆت-تۇق. دەل شۇنىڭدەك جاھىلىيەت ئۆزىنىڭ ئەخلاقى قائىدىلىرىنى اللەنىڭ پىرىنسىپىدىن قوبۇل قىلىشتىن ئېغىپ كەتكەن چاغدا، ئىلگىرىكى ھالا-كەت ۋە قاباھەتكە گىرىپتار بولدى.

چۈنكى ئۇ، ئاخىرقى ھېسابتا بىرلا مەسىلىدۇر.

ئىنسانلار سىياسەت، ئىقتىساد ۋە ئىجتىمائىيەتتە اللەنىڭ پىرىنسىپىد-دىن ئېغىپ كەتكەن چاغدا، ئۇلارغا ھۆكۈمرانلىق قىلىدىغان «شەيتان» ئۇلارنىڭ ئەخلاقىنى تەرتىپكە سالىدىغان ۋە ئۇلارنىڭ ئەخلاق قائىدىلىرىنى بەلگىلەپ بېرىدىغان شەيتاننىڭ ئۆزىدۇر.

ئۇنداقتا ئەخلاق دىگەن نېمە؟

تارىخى ماتېرىيالىزمچە ئىزاھات ئەخلاقنى ئىقتىسادى ۋەزىيەتنىڭ ئىنكاسى دەپ چۈشەندۇردى. ھەمدە «ئەخلاق» مۇقەررەر يوسۇندا تەرەققىي قىلىدۇ. چۈنكى ئۇ يېڭى مۇقەررەر ئىقتىسات باسقۇچلىرىنىڭ ئىزىنى بويلاپ ماڭىدۇ، دىدى.

بۇ ئىزاھات-گەرچە پۈتۈنلەي خاتا بولسىمۇ-بىراق بىر تەرەپتىن ئازىراق ئەمەلىيەتكە ئۇيغۇن تەرپى بار.

رېئال ھەقىقەت شۇكى، ئەخلاق ـ ئازغۇن جاھىلىيەتتە ئىقتىسادى تەرەققىياتقا ئەگىشىپ، ئۇنىڭ بىلەن بىرلىكتە تەرەققىي قىلىدۇ! لېكىن

بۇ نېمە ئۈچۈن ؟ ـ بۇنداق بولۇشى ئۇنىڭ تارىخنىڭ جاھىلىيەتچە ئىزاھاتى ئويلىغاندەك ، تەبىئىي مۇقەررەرلىك بولغانلىقى ئۈچۈن ئەمەس ، بەلكى رېئال ئەمەلىيەتتە يۈز بەرگىنى بىر قىسىم كىشىلەرنى قۇربان قىلىش بەدىلىگە مەلۇم بىر سىنىپنىڭ مەنپەئىتى ئۈچۈنلا ئىقتىساد قانۇنلىرىنى تۈزۈۋاتقان شەيتانلارنىڭ بىر قىسىم كىشىلەرنى قۇربان قىلىش بەدىلىگە مەلۇم بىر سىنىپنىڭ مەنپەئىتى ئۈچۈن ئەخلاق قائىدىلىرىنى تۈزىۋاتقان شەيتانلارنىڭ دەل ئۆزى بولۇپ قالغانلىقى ئۈچۈندۇر . شۇ سەۋەبتىن تارىخ-نىڭ جاھىلىيەتچە ئىزاھاتى ئۇنىڭدىن قارايدىغان ئوڭ ـ تەتۈر كۆزنەكلەردە ئىقتىساد بىلەن ئەخلاق ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەت سەۋەب ۋە نەتىجە مۇنا-سىۋىتى دىگەنلەر ئاشكارا بولىدۇ . ماھىيەتتە ئۇلارنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەت ئازغۇن جاھىلىيەتتە ـ تۇرمۇش ۋە ئەخلاق ئۇنىڭدىن چىقىۋاتقان مەنبەلەرنىڭ ... شەيتانلارنىڭ ... بىر بولۇپ قالغانلىقىدۇر .

اللەنىڭ پىرىنسىپىدا سىياسەت ئىقتىساد ۋە ئىجتىمائىيەت بىلەن ئەخ-لاق ئوتتۇرىسىدا ئاشۇنداق بىر مۇناسىۋەت مەۋجۇت . لېكىن ئۇ ئوڭ ـ تەتۈر كۆزلەر يەنى تارىخنىڭ جاھىلىيەتچە ئىزاھاتىنىڭ كۆزلىرى كۆرىۋاتقاندەك سەۋەب ۋە نەتىجە مۇناسىۋىتى بولماستىن ، بەلكى ئۇ ئىجتىمائىيەت ۋە ئىقتىساد ۋە ئەخلاق ئۇنىڭدىن كېلىپ چىقىدىغان بىر مەنبە ... بىر اللە ... مۇناسىۋىتىدۇر .

ئىشلار دەل ئاشۇنداق .

سىياسەت ، ئىقتىساد ، ئىجتىمائىيەت ، ئەخلاق ۋە جىنسى تۇرمۇش قاتارلىقلاردا ئىنسانلارنىڭ پۈتكۈل ھاياتىغا بىر مەنبە قانۇن تۈزىدۇ ... ئۇ ياكى اللە بولۇشى كېرەك ... ۋە ياكى شەيتان ... !

ھازىرقى زامان ياۋروپا جاھىلىيىتىدە ئەخلاق اللەنىڭ پىرىنسىپىدىن ئىبارەت ئەسلى بۇلىقىدىن ئايرىلىپ چىققان چاغدا ، ئازغۇنلۇق ئاستا ـ ئاستا ئۇنى قاپلىۋالدى . چۈنكى بۇ ئەخلاق مەسىلىسى بولۇپ ، ئىنسانىيەت-نىڭ تۇرغۇنلىشىپ قالغان ئىچكى دۇنياسى بىلەن مۇناسىۋەتلىك ، بۇ خىل ئازغۇنلۇق چىدىغۇسىز تەۋرىنىش دەرىجىسىگە بېرىپ قالغان بولۇپ ، ئا-خىرقى ھېسابتا ئىنسانىيەتنى بىر پۈتۈن تۈگەشتۈرىدۇ .

دەسلەپتە سىياسەت ئاندىن كېيىن ئىقتىساد ئاندىن كېيىن جىنسىيەت ئەخلاقتىن ئايرىلىپ چىقتى . ئۇزاق ئۆتمەي ئەخلاق مەنپەئەتپەرەسلىك ۋە شەخسىيەتچىلىك ئەخلاقىغا ئايلىنىپ قالدى ··· ئاخىرىدا غەربتە تەربىيلەن-گەن ئەۋلادلار قولىدىكى بۇ مەنپەئەتپەرەسلىك ۋە شەخسىيەتچىلىك «ئەخلا-قى» ھالاكەت سىگنالىنى ياڭرىتىشقا باشلىدى .

ھەرقانداق ۋاقىتتا ئەخلاق بىر پۈتۈن يىمىرلىپ كەتمەيدۇ . ھەقىقەتەن شۇنداق . چۈنكى ئىنسان روھىي ئۆزىنىڭ ئارىلاشما خاراكتىرى بىلەن بىر پۈتۈن رەزىللىشىپ كەتمەيدۇ . بەلكى ئۇ يەر - بۇيەرلەرگە چېچىلغان ياخشىلىقلار بولىدۇ ··· لېكىن رەزىللىك ئاشقانسىرى غالىپلارغا ئايلىنىدۇ - دە ، دەل شۇ چاغدا بىنا گۇمۇرۇلۇپ چۈشىدۇ .

ئىسلام - ئەخلاق مەسىلىسىدە ئىشلارنى ئۆزىنىڭ توغرا تەبىئىي ئورنىغا جايلاشتۇرىدۇ . ئەخلاقىنىڭ - ھايات پرىنسىپىدىكى باشقا نەرسى-لەرگە ئوخشاش بىردىنبىر مەنبەئى اللە ۋە اللەنىڭ پرىنسىپىدۇر . شۇ سەۋەبتىن ئۇ شەيتانلارنىڭ ئازدۇرۇشلىرىدىن ساقلىنىپ قالىدۇ . بۇ شەي-تانلار شەيتانلىقىنى يوشۇرۇش ۋە ئىنسان روھىنىڭ بۇزۇلۇشىنى ئاسانلاش-تۇرۇش ئۈچۈن ئۆزىنى «تەرەققىيات» دەپ ئاتايدۇ .

ئەخلاق - ئىنسان تەرەپتىن پەيدا قىلىنغان ئەخلاق بولماستىن ، بەلكى «ئىلاھى» ئەخلاق بولغانلىقى ئۈچۈن ، ئۇ ئىدىيىۋى خاھىشقا بىقىنمايدۇ . ئۆزىنىڭ مۇستەھكەم ئاساسىدىن يىراقلاپ كەتمەيدۇ . بىر سىنىپ ياكى گورۇھ ئۈچۈن خىزمەت قىلمايدۇ . شۇنداقلا ئىدىيىۋى خاھىش ۋە شەھۋەت-لەرگە ئەگىشىپ ، چۈشكۈنلىشىپ قالمايدۇ . كىيىمنىڭ پاسونى ئۆزگەر-گەندەك ، ئۆزگىرىپ «مودا»غا ئايلىنىپ قالمايدۇ .

ئەخلاق - ئىلاھى ئەخلاق بولغانلىقى ئۈچۈن ، ئۇ دەل «ئىنسانى» ئەخلاقتۇر . ئۇنىڭ ئىنسانى ئەخلاق بولۇشى ئۇنىڭ مىللەتچىلىك مەنپەئىتى ياكى ئىرقچىلىق مەنپەئىتى ۋە ياكى دىنى تەرەپبازلىق مەنپەئىتى ئاساسىدا ئەمەس ؛ شۇنداقلا غەربلىكلەر اللەنىڭ پرىنسىپىدىن ئېغىپ كەتكەن چاغ-دا ، ئۇلارنىڭ «ئەخلاقى»نى قاپلاپ كەتكەن قانداقتۇر بىرەر ئازغۇنلۇق ئاساسىدىمۇ ئەمەس ، بەلكى ھەربىر ئىنسان بىلەن ئوخشاش مۇئامىلە قىلى-

غانلىقى سەۋەبدىندۇر .

ئەخلاق ـ ئېرىق ، مىللەت ، سىنىپ ۋە ئېتىقادتىن ھالقىپ ، ئىنساننى ئىنسانى نۇقتىدا قويۇپ مۇئامىلە قىلىدۇ . ئىنسان بىر «روھ»تىن كېلىپ چىققان بولۇپ ، الله دەسلەپتە شۇ روھنى ياراتتى . ئۇندىن كېيىن ئۇ روھىدىن ئۇنىڭ جۈپتىنى ياراتتى . ۋە بۇ ئارقىلىق ئەر ـ ئاياللارنى بارلىققا كەلتۈردى .

«ئى ئىنسانلار سىلەرنى بىر ئىنساندىن ـ ئادەم ئەلەيھىسسالامدىن ـ ياراتقان ؛ شۇ ئىنساندىن ـ ئۆز جىنسىدىن ـ ئۇنىڭ جۈپتىنى ـ ھاۋانى ـ ياراتقان ؛ ۋە ئۇلاردىن ـ ئادەم بىلەن ھاۋادىن ـ نۇرغۇن ئەر ـ ئاياللارنى ياراتقان پەرۋەردىگارىڭلاردىن قورقۇڭلار » (1 :4)

«ئى ئىنسانلار سىلەرنى ھەقىقەتەن بىر ئەر ، بىر ئايالدىن ـ ئادەم بىلەن ھاۋادىن ئىبارەت بىر ئاتا ـ بىر ئانىدىن ياراتتۇق . ئۆزئارا تونۇشۇشۇڭلار ئۈچۈن سىلەرنى نۇرغۇن مىللەت ۋە ئۇرۇق قىلدۇق . ھەقىقەتەن ئەڭ تەقۋادار بولغانلىرىڭلار اللەنىڭ دەرگاھىدا ئەڭ ھۆرمەتلىك ھېسابلىنىسىلەر » (12 :49)

گەرچە سىياسەت ۋە ئىقتىساد تەرەققىي قىلسىمۇ ، بىراق ئەخلاق قائىدىلىرى ھامان مۇستەھكەم ھالەتتە تۇرىدۇ . چۈنكى ئۇ ئەخلاق ئىنسانلار ھاياتىدىكى ئەڭ توغرا قانۇنىيەتتىن ـ ئىنسانلارنىڭ ئىنسانىيلىقتىكى باراۋەرلىكى ، ھۆرمەت جەھەتتىكى باراۋەرلىكى ۋە دۈشمەنلىشىشتىن ساقلىنىشنىڭ زۆرۈرلىكىدىن كېلىپ چىققان .

ئىسلامى رىئاللىق مۇشۇ «ئەخلاق»نىڭ تەڭداشسىز ئۈلگىلىرىنى نامايەن قىلدى . بۇ ئۈلگىلەر ئىسلامى ئەخلاق بىلەن غەرىپنىڭ مەنپەئەت ئاساسىغا ـ يەنى باشقا كىشىلەرنى قۇربان قىلىش بەدىلىگە مەلۇم سىنىپ ، ياكى مەلۇم خەلقنىڭ مەنپەئىتى ئاساسىغا قۇرۇلغان مەنپەئەتپەرەسلىك ۋە شەخسىيەتچىلىك «ئەخلاقى» ئوتتۇرىسىدىكى پەرقنى ناھايىتى ئېنىق كۆرسىتىپ بېرىدۇ .

«يەھۇدىيلار ئىسلامغا ھۇجۇم قىلىپ ، بۆشكىدىلا ئۇنى تۇنجۇقتۇرماقچى بولغان رەزىل ئۇرۇشلاردا ، ئۇلار مۆئمىنلەرنى تەۋرىتىپ ، يېڭى

ئەقىدە زېمىندا مۇستەھكەم بولۇشتىن ئىلگىرىلا ئۇنى تۈپ يىلتىزىدىن يۇلۇپ تاشلاشقا ؛ لاي - لاتقىلار بىلەن بۇلغاپ ، داۋالغۇشنى كەڭرى تارقى- تىشقا ، كىشىلەرنى بىر - بىرىدىن گۇمانلاندۇرۇشقا ، مۇسۇلمان ئەر - ئاياللارنىڭ نوپۇزىنى يەرگە ئۇرۇشقا قاتتىق ئۇرۇنغان ئىدى ... ئۇندىن باشقا ئۇرۇش قوراللىرىنى ئىشقا سالىدىغان رەسمى ئۇرۇشلاردا ئالدامچى- لىق ، ۋەدىلەرنى بۇزۇش ۋە چەك - چېگرالارغا ھۇجۇم قىلىش قاتارلىقلار- نى بىللە ئىشقا سالدى .

ئىسلام يەھۇدىيلارنىڭ مۇسۇلمانلارغا دۈشمەنلىك قىلىشنىلا ئەمەس ، بەلكى يەھۇدىيلارنىڭ بىر - بىرىگە دۈشمەنلىك قىلىشنىمۇ قوبۇل قىلماي- دۇ . ئەينى چاغدا بىر يەھۇدىيغا باشقىلار تۆھمەت قىلدى ، تۆھمەتكە ئاسا- سەن ئۇنىڭغا ھۆكۈم ئېلان قىلماقچى بولغاندا ئىلاھى ۋەھى ئۇنىڭ پاكلىقى- نى دەللەپ مۇنۇ بۇ ئايەتلەرنى نازىل قىلدى .

(ئى مۇھەممەد ) سېنى كىشىلەر ئارىسىدا ئاللانىڭ كۆرسەتكىنى بويى- چە ھۆكۈم قىلسۇن دەپ ساڭا ھەقىقەتەن ھەق كىتابنى نازىل قىلدۇق ، خائىنلارنىڭ تەرىپىنى ئالمىغىن .ئاللادىن مەغپىرەت تىلىگىن ، ئاللا ھەقى- قەتەن ناھايىتى مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر ، ناھايىتى مېھرىباندۇر (گۇناھ قىلىش بىلەن ) ئۆزلىرىگە خىيانەت قىلغۇچىلارنىڭ تەرىپىنى ئالمىغىن خىيانەتكە ئادەتلەنگەن گۇناھقا چۆمگەن كىشىنى الله ھەقىقەتەن دوست تۇتمايدۇ ئۇلار (خىيانەتلىرىنى) ئىنسانلاردىن (خىجىل بولۇپ ) يوشۇرى- دۇ . اللەدىن (خىجىل بولۇپ ) يوشۇرمايدۇ ؛ ئۇلار ئاللاھ رازى بولمايدى- غان سۆزنى (يەنى بوھتان چاپلاش ، يالغان گۇۋاھلىق بېرىش ۋە يالغان قەسەمنى ) پىلانلىغان چاغدا الله ئۇلار بىلەن بىللە ئىدى (يەنى ئۇلارنىڭ ئەھۋالنى بىلىپ تۇراتتى ، سۆزنى ئاڭلاپ تۇراتتى ) ئۇلارنىڭ قىلمىشلىرى- نى ئاللاھ تامامەن بىلگۈچىدۇر سىلەر شۇنداق كىشىلەر سىلەركى ھاياتى دۇنيادا ئۇلارنىڭ (يەنى ئوغرى ۋە خائىنلارنىڭ ) تەرىپىنى ئالدىڭلار ، قىيامەت كۈنى كىم اللەغا قارشى ئۇلارنىڭ تەرىپىنى ئالىدۇ ؟ (يەنى الله- نىڭ ئازابىنى كىم ئۇلاردىن دەپئى قىلىدۇ ؟ ) ياكى كىم ئۇلارغا ھامى بولىدۇ ؟ كىمكى بىرەر يامانلىق ياكى ئۆزىگە بىرەر زۇلۇم قىلىپ قويۇپ

ئاندىن ئاللاھدىن مەغپىرەت تەلەپ قىلسا، ئۇ اللەنىڭ مەغپىرەت قىلغۇچى، ناھايىتى مېھرىبان ئىكەنلىكىنى كۆرىدۇ. كىمكى (قەستەن) بىرەر گۇناھ قىلسا، ئۇنى ئۆزىنىڭ زىيىنىغا قىلىدۇ (يەنى ئۇنىڭ ۋابالىنى ئۆزى تارتىدۇ.) اللە ھەممىنى بىلگۈچىدۇر. ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر. كىمكى بىر كىچىك گۇناھ ياكى چوڭ گۇناھ قىلىپ قويۇپ، ئۇنى بىگۇناھ ئادەمگە چاپلىسا، ئۇ شۇ بوھتاننى ۋە ئوپئوچۇق بىر گۇناھنى ئۆزىگە يۈكلىۋالغان بولىدۇ. (ئى مۇھەممەت) ئەگەر ساڭا اللەنىڭ پەزلى ۋە رەھمىتى بولمىسا ئىدى. ئۇلاردىن بىر گۇرۇھ ئادەم چوقۇم سېنى ئازدۇرۇشنى قەستلەيتتى: ئۇلار پەقەت ئۆزلىرىنى ئازدۇرىدۇ. ساڭا قىلچە زىيان يەتكۈزەلمەيدۇ اللە ساڭا كىتابنى (يەنى قۇرئاننى) ۋە ھېكمەتنى (يەنى سۈننەتنى) نازىل قىلدى. ساڭا سەن بىلمىگەن نەرسىلەرنى (يەنى شەرىئەت ئەھكاملىرىنى ۋە غەيبى ئىشلارنى) بىلدۈردى. ئاللاھنىڭ ساڭا پەزلى چوڭدۇر. ئۇلارنىڭ يوشۇرۇن سۆھبىتىنىڭ تولىسىدا خەيرىيەت يوقتۇر. پەقەت سەدىقىغە ياكى كىشىلەرنى ئەپلەشتۈرۈشكە، ئەمىر قىلغان كىشىلەر (نىڭ يوشۇرۇن سۆھبىتى) بۇنىڭدىن مۇستەسنا، كىمكى ئۇ (ئىش) لارنى ئاللاھنىڭ رازىلىقىنى تىلەش يۈزىسىدىن قىلىدىكەن. ئۇنىڭغا بۈيۈك ئەجىر ئاتا قىلىمىز. كىمكى ئۆزىگە (مۆجىزىلەر ئارقىلىق) توغرا يول ئېنىق بولغاندىن كېيىن پەيغەمبەرگە (يەنى ئۇنىڭ ئەمرىگە) مۇخالىپەتچىلىك قىلىدىكەن، مۆئمىنلەرنىڭ يولىدىن غەيرىگە ئەگىشىدىكەن، ئۇنى ئۆز يولىغا قويۇپ بېرىمىز، ئۇنى (ئاخىرەتتە) جەھەننەمگە كىرگۈزىمىز. جەھەننەم نېمىدېگەن يامان جاي! اللە ئۆزىگە بىرەر نەرسىنىڭ شېرىك كەلتۈرۈلۈشىنى (يەنى مۇشرىكلىك گۇناھىنى) ئەلۋەتتە مەغپىرەت قىلمايدۇ، بۇنىڭدىن باشقىنى (اللە ئۆزى) خالىغان ئادەمگە مەغپىرەت قىلىدۇ. كىمكى ئاللاھقا شېرىك كەلتۈرىدىكەن. ئۇ ھەقىقەتەن قاتتىق ئازغان بولىدۇ.» (4؛ 105-113).

بۇ توققۇز ئايەت پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى بۇ گۇناھسىز يەھۇدىغا ھۆكۈم ئېلان قىلىشتىن ساقلاپ قېلىش ئۈچۈن، تەپسىلىي، ئېنىق، تەكرار، كۈچلۈك ۋە روشەن نازىل قىلىندى. . . ئەتراپىدىكىلەر ئۇنىڭغا

تۆھمەت قىلغان بولۇپ، ئەمەلىيەتتە ئۇ تۆھمەتتىن پۈتۈنلەي پاك ئىدى. ئىسلام بۇنى رېئال دۇنيادا مەڭگۈلۈك ئىنسانى پرىنسىپ سۈپىتىدە ئوتتۇرىغا قويدى. ئىسلامدىن باشقا جايدا بۇنداق كۆرۈنۈشنى مەڭگۈ تاپقىلى بولمايدۇ.

دىنى «تەرەپبازلىق» ساھەسىدە تېخىمۇ شۇنداق.

بىز ئىچكى سىياسەت مەيدانىدا ئۆمەر ئىسلام بىلەن ھەرقايسى تەرەپتىن ئىسلامغا يامان كۆز بىلەن تىكلىگۈچى دۈشمەنلەر ئوتتۇرىسىدىكى كەسكىن كۈرەشلەرنى ئېلىپ بېرىۋاتقىنىدا، ئىتىراز بىلدۈرگۈچىلەرگە قارىتا ئۇنىڭ تۇتقان پوزىتسىيىسىنى كۆرۈپ ئۆتتۇق. تۆۋەندە «تاشقى سىياسەت» مەيدانىدىكى مىسالنى كۆرۈپ ئۆتىمىز.

دەل شۇنىڭدەك ئەبۇ ئۇبەيدە ھىيرىگە قوشنا بىر تۈركۈم شەھەر ئاھالىسى بىلەن تۈزگەن كېلىشىمدە شەھەر ئاھالىسى: «ئەگەر سىلەر بىزنى قوغدىساڭلار بىز سىلەرگە تۆلەم تاپشۇرىمىز. ئەگەر قوغدىمىساڭلار تاپشۇرمايمىز» دېگەننى شەرت قىلدى... ئىسلام قوماندانى ئەبۇ ئۇبەيدىن ھىيرە قىلىنىڭ ھۇجۇم قىلىشقا تەييارلىق قىلىۋاتقانلىقىنى بىلگەندىن كېيىن، سۈرىيىدىكى پەتھى قىلىنغان شەھەرلەرنىڭ ۋالىيلىرىغا خەت يېزىپ، شەھەر ئاھالىسىدىن ئېلىنغان تۆلەمنى ئۇلارغا قايتۇرۇپ بېرىشكە بۇيرۇق قىلدى. ھەمدە شەھەر ئاھالىسىگە خەت يېزىپ: «دۈشمەنلەرنىڭ بىزگە ھۇجۇم قوزغىماقچى بولغىنىدىن خەۋەر تېپىپ مال-مۈلۈكىڭلارنى سىلەرگە قايتۇرۇپ بەردۇق. سىلەر بىزگە سىلەرنى قوغداشنى شەرت قىلغان ئىدىڭلار، ئەمما بۈگۈن بىز بۇنىڭغا قادىر بولالمايمىز. شۇڭا بىز سىلەردىن يىغىۋالغان نەرسىلەرنى سىلەرگە قايتۇرۇپ بەردۇق. ئەگەر الله بىزنى ئۇلارنىڭ ئۈستىدىن غالىپ قىلسا، شۇ چاغدا بىز سىلەر بىلەن تۈزگەن كېلىشىمگە ئەمەل قىلىمىز».

سىياسەت ئۆزىنىڭ ئىككى تەرىپى بىلەن ئەخلاق رامكىسى ئىچىگە كىردى. مىكا پىلزىم ئۇنى ئەخلاق رامكىسىدىن تارتىپ چىقىرىش ئۈچۈن ھېچقانداق باھانە تاپالمايدۇ.

ھازىرقى زامان جاھىلىيىتىنىڭ قارىشىچە ئىقتىسادنىڭ ئەخلاق بىلەن

قىلچە مۇناسىۋىتى يوق بولۇپ ئىقتىسادقا ئۇنىڭ مۇقەررەر قانۇنلىرى هۆكۈمرانلىق قىلىدۇ . ئۇنى «ياخشى » ، «يامان » دېگىلى بولمايدۇ . ئۇنى ، ئالىيجاناب ياكى «پەس » دەپ تېخىمۇ ئايرىغىلى بولمايدۇ . ئىقتىسادى يۆلۈنۈشنىڭ مۇقەررەر باسقۇچى مەۋجۇت بولىدىكەن ، هەربىر شەيئىنىڭ ئۆلچىمى ئۇنىڭ ئۆزىگە يوشۇرۇنغان بولىدۇ . ئەگەر باسقۇچ مۇقەررەر سۈرەتتە ئاخىرلاشسا ، تۇنجى ئۆلچەم تەختتىن چۈشۈپ ، يېڭى ئۆلچەم ئۇنىڭ ئورنىغا چىقىدۇ . تۇنۇگۇنگە مۇناسىپ پايدىلىق نەرسىلەر يېڭى بۈگۈنگە كەلگەندە ، كېرەكسىز تاشلاندۇق نەرسىگە ئايلىنىدۇ . لېكىن ئەخلاقى ئاساسىنىڭ سىرتىدا شۇنداق بولىدۇ ، فېئودالىزم ئۆز باسقۇچىدا هەممىگە مۇناسىپ كېلىدۇ ۋە قوللاشقا ئېرىشىدۇ . ۋاهالەنكى ، فېئودا- لىزمىنىڭ ئۆزى «بىر ئۆلچەم » ئەگەر ئۇنىڭ مۇقەررەر رولى ئاخىرلىشىپ كاپىتالىزم مەيدانغا كەلسە ئۇنداقتا ، فېئودالىزم قاباهەت ۋە رەزىلدۇر . . . ئۇنىڭ بۇنداق بولۇشى مەڭگۈلۈك هەقىقەت ۋە ئادالەتنى ئۆزىگە هەمراھ قىلمىغانلىقى ئۈچۈن ئەمەس بەلكى ئۇنىڭ ۋاقتى ئۆتكەنلىكى ئۈچۈندۇر . كاپىتالىزم گەرچە جىنايەتكە بوغۇلسىمۇ ، ئۇ ئۆزىنىڭ «تەبى » باسقۇچىدا مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدىكەن ، هامان ئۇنىڭ قىلغىنى توغرا بولىدۇ . ئەگەر ئۇنىڭ رولى ئاخىرلاشسا كونا ئۆلچەم تەختتىن چۈشۈپ ، يېڭىسى ئۇنىڭ ئۈستىگە مىنىدۇ . . . تارىخ مانا مۇشۇنداق داۋاملىشىدۇ . . . ! هېچقانداق شەيئىنىڭ ئۇنىڭ سىرتىدا ، ئۆلچىمى يوق . ئەخلاق خۇسۇسىي يول بىلەن شەيئىلەرنى ئۆلچەيدىغان باشقا بىر نەرسىدۇر !

شەك-شۈبهىسىز بۇ تەرەققىيات ، ئىلگىرىلەش ۋە يۈكسىلىشنىڭ ئەڭ يۇقىرى پەللىگە كۆتۈرۈلگەنلىكى ئۈچۈندۇر .

ئەمما ئىسلام ، ئۇ- ئاللاهنىڭ شۇئارى- ئالدى بىلەن مەيلى ئىقتىساد ياكى ئىقتىسادنىڭ سىرتىدىكى ئىشلار بولسۇن ، ئىنسانلار هاياتىدىكى هەر- قانداق نەرسىنىڭ ئەخلاق بىلەن مۇناسىۋەتتى بولماسلىق مۇمكىنچىلىكىنى قەتئىي ئېتىراپ قىلمايدۇ .

شۇ سەۋەبتىن ئىسلام جازانىنى ئەخلاقىي ئاساس بويىچە هارام قىلدى . شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا ئۇنى ئىقتىسادى ئاساس بويىچە هارام قىلدى .

قانۇن مەنبەسىدە ۋە رېئال تۇرمۇشتا ئىقتىساد بىلەن ئەخلاق ئوتتۇرىسىدا ھېچقانداق پەرق يوق.

«ئى ئىمان ئېيتقان كىشىلەر! (ھەقىقىي) مۆمىن بولساڭلار اللە (نىڭ ئەمرىگە مۇخالىپەتچىلىك) قىلىشتىن ساقلىنىڭلار (كىشىلەرنىڭ زىممىسىدە) قېلىپ قالغان جازانى (يەنى ئۆسۈمنى) ئالماڭلار ئەگەر ئۇنداق قىلساڭلار، بىلىڭلاركى اللە ۋە ئۇنىڭ رەسۇلى سىلەرگە ئۇرۇش ئېلان قىلىدۇ. ئەگەر (جازانە قىلىشتىن) تەۋبە قىلساڭلار (قەرز بەرگەن) سەرمايەڭلار ئۆزۈڭلارغا قايتىدۇ، باشقىلارنى زىيان تارتقۇزمايسىلەر، ئۆزۈڭلارمۇ زىيان تارتمايسىلەر. ئەگەر قەرزدارنىڭ قولى قىسقا بولسا، ئۇنىڭ ھالى ياخشىلانغۇچە كۈتۈڭلار. ئەگەر (خەيرلىك ئىش ئىكەنلىكىنى بىلسەڭلار قىيىنچىلىقتا قالغان قەرزداردىن ئالىدىغان قەرزنى ئۇنىڭغا) سەدىقە قىلىپ بېرىۋەتكىنىڭلار سىلەر ئۈچۈن تېخىمۇ ياخشىدۇر. سىلەر شۇنداق بىر كۈندىن (يەنى قىيامەت كۈنىدىن) قورقۇڭلاركى، ئۇ كۈندە سىلەر اللەنىڭ دەرگاھىغا قايتۇرۇلىسىلەر، ئاندىن ھەر كىشى قىلغان (ياخشى-يامان) ئەمەلىنىڭ نەتىجىسىنى تولۇق كۆرىدۇ، ئۇلارغا زۇلۇم قىلىنمايدۇ (يەنى ياخشى ئەمەلى كەمەيتىلمەيدۇ ۋەيامان ئەمەلى كۆپەيتىلمەيدۇ.) (2: 278-281) پرىنسىپ قانۇن بىلەن، ئەخلاق سىياسەت ۋە ئىقتىساد بىلەن قەتئىي ئايرىلماستىن چەمبەرچەس باغلىنىدۇ. جازانە زۇلۇم بولغانلىقى ئۈچۈن ھارام، ئۇ ئىقتىسادىي ۋە ئىجتىمائىي زۇلۇم. شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا ئۇ ئەخلاقى بۇزۇقچىلىق بولۇپ ھاراملىق دەرىجىسى ئوخشاش. ئۇنىڭ ئەخلاقى بۇزۇقچىلىق سۈپىتىدەچەكلىنىشى، ئىقتىسادى بۇزۇقچىلىق سۈپىتىدەچەكلىنىشتىن قىلچىلىك پەرىقلەنمەيدۇ. شۇنداقلا اللە ۋە اللەنىڭ پەيغەمبىرى يەنى مۇسۇلمان دۆلىتى ئۇنىڭغا بارلىق سىياسىي، مەمۇري ۋە ئەدلىيە ئاپپاراتلىرى بىلەن جازانىگە قارشى جەڭ ئېلان قىلغاندەك شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا اللەدىن قورقۇش ۋە ئۇنىڭ مۇكاپاتىغا قىزىقىشقا يېتەكلەيدىغان ئەخلاقى يولىيورۇقلار بىلەن جازانىگە قارشى جەڭ ئېلان قىلىنىدۇ ... قارشى تۇرۇش دەرىجىسى ئوخشاش بولىدۇ ... ئەخلاقى يولىيورۇقلار بىلەن قارشى تۇرۇش، شەرىد-

ئەت ، قانۇن ، جازا ۋە پۇتكۇل ئىقتىسادنى ، جازانىخورلۇقتىن خالىي ئاساس ئۈستىگە قۇرۇپ چىقىش ئارقىلىق قارشى تۇرۇشتىن قىلچە پەرقلەنمەيدۇ ، ئۇلارنىڭ ھەر ئىككىلىسى باشتىن-ئاخىر بىر-بىرىدىن ئايرىلمايدىغان ۋە بۆلۈنمەيدىغان بىرلا نەرسىدۇر .

ئىقتىسادنى ئەخلاقى ئاساس ئۈستىگە قۇرۇپ چىقىش ، ئەخلاقنى ئىقتىسادى ئاساس بويىچە بىر گەۋدە قىلىش . . . تىن ئىبارەت مۇشۇ خىل مۇكەممەل ، ئارىلاشما قانۇن بويىچە تۇنجى ئىسلام جەمئىيىتى ئۆزىنىڭ ئىقتىسادلىرىنى ، ئەخلاق دائىرىسى ئىچىدە قۇرۇپ چىقتى ھەمدە شەخس ۋە كوللىكتىپ مۇئامىلىدە روشەن ، ئەخلاقنى مەركەز قىلدى .

ئىسلام جەمئىيىتى ئۆزىنىڭ ئىقتىسادلىرىنى جازانە ۋە مونوپولىيەتنى چەكلەش ، بۇلاڭ-تالاڭ ، قاقتى-سوقتى ، ئوغرىلىق ۋە ئالدامچىلىقنى چەكلەش ، ئىشچىلارغا ئۇلارنىڭ ئىش ھەققىنى تولۇق بەرمەسلىكنى چەكلەش ، زىيانلىق ۋە ناپاك نەرسىلەرنى ئىستىمال قىلىشنى چەكلەش . . . ئاساسىغا قۇرۇپ چىقتى . . . بۇلارنىڭ ھەممىسى روشەن ئەخلاقىي ئاساسلار بولۇپ ، ئىسلام پرىنسىپىدا يېڭى ئىقتىساد بىناسى قۇرۇپ چىقىش ئۈچۈن ، ئۇنىڭدىن قەتئىي ئايرىلىشقا بولمايدۇ .

اللەنىڭ پرىنسىپى ئاساس قىلىنغان بۇ ئەخلاقتىن چىقىپ كېتىش ھادىسىسى ، غەرپ ئىقتىسادىدا فېئودالىزمنىڭ ۋەھشىيلىكى ، كاپىتالىزمنىڭ ھالاكىتى ۋە كوللىكتىۋىزملىق تۈزۈمنىڭ رەزىللىكىنى كەلتۈرۈپ چىقاردى . گەرچە جاھىلىيەتچىلەر مۇشۇ ئىقتىسادى تۈزۈمدە ئۆزلىرى تىدىغان ۋە ھىلىھەم تىتىۋاتقان زۇلۇم ، ئېزىلىش ۋە زوراۋانلىقنىڭ تۇنجى سەۋەبى ① ئەخلاقى پرىنسىپلاردىن ئېغىش ② ئىقتىساد بىلەن ئەخلاق ئوتتۇرىسىنى ئايرىۋېتىش ③ ئىقتىسادنىڭ ئۆزىگە خاس مۇقەررەر قانۇنلىرى بولۇپ ، ئۇنىڭ ئەخلاقى بىلەن قىلچە ئالاقىسى يوق دېگەن ئىدىيىدە بولۇش ئىكەنلىكىنى بىلەلگۈدەك دەرىجىدە ھوشىغا كېلەلمىگەن بولسىمۇ ! . . .

ئەمما ئىسلام ،- ئۇ اللەنىڭ پرىنسىپى-ئۆزىنىڭ تۇنجى ئۈلگىلىك مەزگىللىرىدە ئىقتىساد دۇنياسىدا تارىختىن بۇيانقى تەڭدىشى يوق ئەخلاقى پاكىزلىقنىڭ ئەڭ يۇقىرى دەرىجىسىنى نامايەن قىلدى . . . ئاشۇ چاغدا

مۇھاجىر ۋە ئەنسارلار دۆلەتنىڭ ئارىلىشىش ۋە بۇيرۇقسىز ئۆز ئىختىيار-
لىقى بىلەن چىن كۆڭلىدىن رازى بولۇپ ئىقتىسادنى بىرلەشتۈرۈۋەتتى.
مۇسۇلمانلار اللەغا يېقىنلىشىش ۋە ئاللاھنىڭ مۇكاپاتىغا ئېرىشىش ئۈچۈن
دۆلەتنىڭ مەجبۇرلىشى ۋە نازارەت قىلىشىدىن خالىي ھالدا — ئىسلام
جەمئىيىتىدىكى ئىجتىمائىي كاپالەت بىجى بولغان — زاكاتنى ئادا قىلىشتا
ئۆزئارا مۇسابىقىلەشتى. ئەينى چاغدا ئۇلار ئىقتىساد چىقىم قىلىشتا زاكات-
تىكى بەلگىلەپ بېرىلگەن دائىرىلا چەكلىنىپ قالماستىن بەلكى- بەزىدە-
بارلىق ئىقتىسادنى اللە يولىدا ئىختىيارلىقى بىلەن چىقىم قىلىۋەتتى.
ئەبۇبەكرى خەلىپە بولۇپ، تۇرۇۋاتقان مەزگىللىرىدە تۇرمۇش تەمىناتى
ئۈچۈن ئىش ئىزدىمەكچى بولدى. مۇسۇلمانلار «بۇ ئىش ساڭا ماس كەلمەي-
دۇ» دېيىشتى ئەمسە مەن تۇرمۇشۇمنى قانداق قىلاي دېگەندە مۇسۇلمانلار
ئۇنىڭغا ۋە ئائىلىسىگە دۆلەت خەزىنىسىدىن بىرنەچچە تەڭگىنى تۇرمۇش
پۇلى قىلىپ بەلگىلىدى. ئەبۇبەكرى بۇنى قەرىز ھېسابلاپ ۋاپات بولۇشتىن
ئىلگىرى ئۇنى قايتۇردى. ئۆمەر مۇسۇلمانلارغا بىر تولۇم مايىنى تارقىتىپ
بېرىۋاتقىنىدا، ئۆمەرنىڭ خىزمەتچىسى ئۆمەر ئۈچۈن ئۇنىڭ ئازغىنە مائا-
شىغا ماي سېتىۋالدى. بۇ ئازغىنە تۇرمۇش پۇلىنى مۇسۇلمانلار دۆلەت
خەزىنىسىدىن ئۆمەرگە بەلگىلەپ بەرگەن بولۇپ، ئۇنىڭ تۇرمۇش تەمىنات
پۇلى يوق ئىدى. گەرچە ئۆمەر مايىنى نامرات مۇسۇلمانلارغا تارقىتىپ
بېرىۋاتقان بولسىمۇ، بىراق، ئۆمەرنىڭ ئۇنى يېيىشى ھالال بولمايتتى.
چۈنكى ئۆمەر تاپالىغاننى باشقا كەمبەغەل مۇسۇلمانلار تاپالمايتتى. ئەلى
ئىبنى ئەبۇتالىپ دۆلەت خەزىنىسىدىن ئۇنىڭغا ئەۋەتىپ بەرگەن ئۇن خالتى-
نىڭ ئېغىزىنى بوغۇۋېتىپ «مېنىڭ قورسىقىمغا مەن بىلمىدىغان نەرسىلەر
كىرسۇن» دېدى: ئۆمەر ئىبنى ئابدۇلئەزىز، بەنۇمەرۋان ۋە بەنۇ ئۇمەييە
خەلقتىن ناھەق ئېلىۋالغان نەرسىلەرنى خەلققە قايتۇرۇپ بەردى.
ئىسلام ئەڭ پارلاق نامايەندىلەردىن كېيىن — گەرچە ئىسلام ئاھالىسى
قىسمەن دەرىجىدە ئىغىپ كەتكەن بولسىمۇ — ئۆزىنىڭ ئەخلاقسىز قاباھەت-
لىك ياۋروپاچە كۆرۈنۈشىدىكى فېئودالىزمنىڭ ئىسلام دۇنياسىغا سىڭىپ
كىرىشىنىڭ ئالدىنى ئالىدىغان بىردىن-بىر توساق ئىكەنلىكىنى ناھايىتى

ئېنىق نامايەن قىلدى. چۈنكى ئىسلام — گەرچە كىشىلەر قىسمەن ئىغىپ كەتكەن بولسىمۇ — ئىقتىسادنى ئەخلاقى ئاساس ئۈستىگە قۇرۇپ چىقىش-تىن قەتئىي ئايرىلىپ قالمىدى. ئەخلاقسىز جاھىلىيەت تۈزۈمى ئۇزاق تارىخى دەۋرلەردە مەيلى فېئودالىزمدا بولسۇن ياكى كاپىتالىزمدا بولسۇن ۋە ياكى ئەڭ «نەمۇنىلىك» مەزگىللەردىكى كوللېكتىپ تۈزۈمدە بولسۇن ئىقتىسادىي ئىشلاردا پاكلىق ۋە «ئىنسانىيلىق» نىڭ تەمىنى بىرەر قېتىممۇ تېتىپ باقمىدى . . . ئىنسانىيەتنىڭ يېڭى پرىنسىپقا بولغان قىزغىنلىقىدا كوممۇنىستىك پارتىيە ماركسىزمغا ئېتىقاد قىلىدىغان ھەرقايسى شەھەرلەر-دە باشقا كىشىلەرگە تەۋە بولمىغان خۇسۇسىي ھوقۇقىنى ئۆز چاڭگىلىغا كىرگۈزۈۋالدى. پارتىيىۋىلىك زاتلار خالىغانچە يەپ-ئىچىپ، خالىغاننى كىيىپ خالىغان ئۆيلەردە ئولتۇراقلاشقان ئىدى. ئەمما باشقىلار، ئۇنداق قىلالمايتتى، ھەتتا دوختۇرخانا ۋە ئامبۇلاتورىيىلەردە كوممۇنىستىك پارتى-يىنىڭ ئەزالىرى چەت ئەلدىن ئىمپورت قىلىنغان قىممەت باھالىق دورىلار بىلەن داۋالىناتتى باشقا خەلقلەر بولسا روسىيىنىڭ ئۆزىدە ئىشلەنگەن ئادەتتىكى دورىلار بىلەن داۋالىنىشقا مەجبۇر ئىدى. كېيىنكى نەتىجە قاند-داق بولۇشىدىن قەتئىينەزەر.

بۇنداق بولۇشى بۇ تۈزۈملەرنىڭ ھەممىسى ئىقتىسادنىڭ ئەخلاقتىن ئايرىلالمايدىغانلىقىغا ئىشەنمەيدۇ. بەلكى غايە ۋاستە تاللىمايدۇ، غايە ئەخلاقى ئۆلچەملەر بىلەن ئۆلچەنمەيدۇ، دەيدىغان چۈشكۈن جاھىلىيەتچە مىكاپىلىزىمغا ئىشىنىدۇ.

ئىسلام — ئاللاھنىڭ قانۇنى بولۇپ بۇ خىل بۇزۇقچىلىقتىن قۇتقۇزغۇ-چى بىردىنبىر ئامىلدۇر چۈنكى ئىسلام ئۆزىنىڭ ئىقتىسادى نىزامىنى «ئىنسانىي» ئەخلاق ئاساسىغا قۇرۇپ چىقىپ، زۇلۇمنى چەكلەيدۇ ۋە شەيتانلارنىڭ ھۆكۈمرانلىقىغا تاقابىل تۇرىدۇ.

ئەمما ھازىرقى زامان جاھىلىيىتى جەمئىيەت دائىرىسىدە كۆز-كۆز قىلىۋاتقان «ئەخلاق» نى راستچىللىق، ئىشەنچ، خىزمەتتىكى ساداقەت ۋە مۇئامىلىدىكى تۈزلۈك . . . قاتارلىق غەربىي مەدەنىيىتىدە مەۋجۇت بولۇ-ۋاتقان بەزى «ئالاھىدىلىك»لەرگە قارىتا ئۇلارنى ئىسلام ئەخلاقى دېيىشى-

مىزنىڭ ھاجىتى يوق . ئەمەلىيەتتە ئاشۇ ئەخلاقنىڭ كۆپ قىسمىنى ياۋروپا-لىقلار ئىسلام دۇنياسى بىلەن سوركىلىشىدىن كېيىن ئۆگەنگەن (گەرچە ئۇلار بۇگۇن ئۇنى چۆرۈۋېتىپ «ئۆزىنى» مۇسۇلمان دەپ ئويلاۋاتقان بول-سىمۇ !) لېكىن بىز شۇنداق دېيەلەيمىزكى «ئىسلامدىكى ئەخلاق ياۋروپا ئەخلاقى ئاساسلىنىۋاتقان شەخسىيەتچىلىك ، مەنپەئەتپەرەسلىك دەرىجىسى-نىڭ قېشىدا توختاپ قالمايدۇ . . . !»

ئىسلام پۈتكۈل ئەخلاقى كۆرۈنۈشلەرنى ئۆز ئىچىگە ئالغاندىن باشقا ، ئۇنىڭ بىلەن قوشۇپ يەنە مەنپەئەت ياكى تەرەپۋازلىق بىلەن توختاپ قالماي-دىغان ئەڭ ئالىي «ئىنسانى» دەرىجىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ . چۈنكى ئىسلام ئەخلاقنى پۈتكۈل ئىنسانىيەتكە قائىدە-تۈزۈم ئورنىتىپ بېرىدىغان «ئىلا-ھى» دەرىجىدە بەلگىلەيدۇ .

ئىنسانلار ئۆزىنىڭ رېئال تۇرمۇشىدا اللەنىڭ پرىنسىپىنى قوبۇل قىلغان چاغدا غەرپلىكلەر ئۇنىڭ بىرلا تەرىپىنى ساقلاپ قالغان مۇشۇ ئەخلاقتا ئىگە بولىدۇ . ئاندىن كېيىن ئىنسانلار ھاياتىنىڭ سىياسەت ، ئىقتىساد ، ئىجتىمائىيەت ۋە جىنسىيەت قاتارلىق بارلىق ساھالەردە ئۇلار دۇچ كەلگەن ھەرقانداق مەسىلە ئەخلاق دائىرىسىگە تەۋە بولىدۇ . چۈنكى ھېچقانداق نەرسە ئەخلاق قورشاۋىدىن چىقىپ كېتەلمەيدۇ . چۈنكى ئەخلاق مۇشۇ ھاياتتىكى خۇسۇسىي بىر ئىش بولماستىن بەلكى پۈتكۈل ھەرىكەتنىڭ تۈپ ئاساسىدۇر .

* * *

جىنسىيەت ھەققىدىكى سۆزلەر ئۆزىگە خاس ئالاھىدىلىك بىلەن نۇر-غۇن تەرەپلەرنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇبىز جىنسىيەت ھەققىدە ئادەتتە «ئەخلاق» دېگەن نام بىلەن ئاتىلىدىغان كىچىككىنە بىر تەرەپنىلا سۆزلىمەكچى ئەمەس-مىز .

ئىسلام نەزىرىدىكى ئەخلاق كىشىلەرنىڭ ئادەتلەنگەن تارقاراشلىرىدىن نەچچە ھەسسە كەڭرى . ئۇلار ئەخلاق ھەققىدە سۆزلىگەن چاغدا ئىككى

جىنسى ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەتنىڭ تەبىئىي يۆنىلىشىدىن ئىغىپ كەت-
كەنلىكىنى مەقسەت قىلىدۇ .

ئىسلامنىڭ نەزىرىدىكى ئەخلاق ئۇ «ئىنساننىڭ ھەممە تەرىپىنى ئىن-
ساننىڭ پەرۋەردىگارى ئۆزى ۋە كىشىلەر بىلەن بولغان مۇناسىۋىتىنى ئۆز
ئىچىگە ئالىدۇ . . . » ئۇ يالغۇز جىنسىيەت ئىشلىرىنى ۋە ياكى يالغۇز
كىشىلەر بىلەن بولغان مۇناسىۋەتنىلا ئۆز ئىچىگە ئالماستىن ، بەلكى كىشى-
لەر ئۇنى باشقىلارغا ئوچۇق ئىپادىلەپ بېرەلمەيدىغان بەلكى ئۆزىگىمۇ
ئىپادىلەپ بېرەلمەيدىغان يوشۇرۇن ھېس-تۇيغۇلارنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ .
شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا ئەخلاقى ئاساسلارنى تۈزىتىدۇ . چۇنكى «الله
ئەڭ مەخپىي سىرلارنى بىلىدۇ . » «الله كۆزلەرنىڭ خىيانىتىنى ۋە دىللار-
دىكى يوشۇرۇن نەرسىلەرنى بىلىدۇ . » ئىنسان ئۆزىنىڭ ئەڭ يوشۇرۇن
ھالەتلىرىدىمۇ پاك بولۇشى كېرەك ! شۇڭلاشقا ئىسلامدا شەخسنىڭ ئىككى
خىل ئەخلاقى بولمايدۇ .

ئىنسانلارنىڭ قەدىمدىن تارتىپ جىنسىيەت بىلەن ئەخلاق ئوتتۇرىسىدا
كۈچلۈك بىر مۇناسىۋەتنى پەيدا قىلىشى ھەتتا ئۇلارنىڭ ئېڭىدا ئەخلاق
خۇسۇسەن ، جىنسىيەت ئەخلاقىدۇر دېگەن قاراشلارنىڭ ئۈستۈنلۈكىنى ئى-
گىلىشى ھەرگىز تاسادىپىي ئەمەس !

گەرچە كىشىلەر ئەخلاق ئۇقۇمىنى مۇشۇ تار دائىرىدە چەكلەپ توغرا
قىلمىغان بولسىمۇ ، بىراق بۇ ھەرگىز تاسادىپىيلىق ئەمەس ، چۇنكى ئۇلار
ئۇزاق يىللىق تەجرىبىلەردىن شۇنى يەكەنلىدىكى ، ئەگەر ئىنسانلار جىنسى-
يەت ئىشلىرىدا ئىغىپ كەتسە ، ئەخلاق ھەرگىز مەۋجۇت بولۇپ تۇرالماي-
دۇ . جىنسىيەت ئىشلىرىدا ئىغىپ كەتكەن نەرسىنىڭ ئۇزاق مۇددەت ئەخ-
لاق بىلەن بىللە بولالىشى مۇمكىن ئەمەس .

ھازىرقى زامان جاھىلىيىتى مۇشۇ تېمىدا قاتتىق تالاش-تارتىش قى-
لىپ ، ئەخلاقنىڭ جىنسىيەت بىلەن قىلچە ئالاقىسى يوق ! ئىنسانلار جىن-
سىيەت ئىشلىرىدا خالىغىنىنى قىلسا بولىدۇ . بىراق بۇنىڭلىق بىلەن ئوخ-
شاشلا «ئەخلاق» نى ساقلاپ قالالايدۇ دېمەكچى بولدى .

بىز بۇنىڭدىن ئىلگىرى ئۇلارنىڭ قاراشلىرىنى، ئوتتۇرىغا قويدۇق ۋە

ئىنسانلار شەھۋانىيەت دولقۇنلىرىغا غەرىق بولۇپ كەتكەن چاغدا ئاللاھنىڭ مۇقەررەر قانۇنىيىتىنىڭ قانداق يۈز بېرىدىغانلىقىنى كۆرۈپ ئۆتتۇق.

بىز بۇ چاغدا ئىسلام ھەققىدە سۆزلەۋاتىمىز... جاھىلىيەتكە قارشى مەيداندا سۆزلەۋاتىمىز... ۋە جىنسىيەت ئىشلىرىنى مۇشۇ تەرەپتىن بايان قىلىۋاتىمىز...

بىز جىنسىيەت مەسىلىسىنى كىشىلەر ئادەتتە «ئەخلاق» دېگەن ئاتال-غۇنى ئىشلىتىشكە ئادەتلىنىپ كەتكەن تار دائىرىدىنلا ئوتتۇرىغا قويۇشنى خالىمايمىز.

بەلكى ئۇنى ئىسلام مەقسەت قىلىۋاتقان ئومۇمىيۈزلۈك ئەخلاقى ئۇقۇم بىلەن بايان قىلىمىز. ئىسلام ئەخلاق ھەققىدە توختالغاندا... پۈتكۈل ئىنسان مەۋجۇدىيىتىنى باغلاپ تۇرىدىغان ۋە ئۇ ئىنساننى مەخلۇقلاردىن بولۇپمۇ ھايۋاندىن پەرقلەندۈرىدىغان ئەخلاقى ئۇقۇم ھەققىدە سۆزلەيدۇ.

ئىسلامنىڭ جىنسىي بۇزۇقچىلىقنى چەكلىشى ئۇنىڭ تارمەنىدىكى ئەخلاقى قائىدىلەرگە قارشى بولغانلىقى ئۈچۈن ئەمەس، بەلكى ئىنسان مەۋجۇدىيىتىنى «ئىنسانغا» لايىق دەرىجىدىن بىراقلا پەس ئورۇنغا چۈشۈ-رۈپ قويغانلىقى ئۈچۈندۇر. شۇ سەۋەبتىن ئۇ كەڭ دائىرىلىك «ئەخلاق» ئۇقۇمىغا قارشى كېلىدۇ.

ئىنسان... اللەنىڭ خەلىپىسى... ئاسمان، زېمىن ۋە تاغلار ئۈس-تىگە ئىشلىشتىن قورقۇپ رەت قىلغان «ئامانەتنى» يالغۇز ئۈستىگە ئال-دى. ئۇ زېمىننى گۈللەندۈرۈش، زېمىندا توغرا خەلىپىلىكنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش، ھەق ۋە ئادالەتنى تۇرغۇزۇش، توغرا سىياسەت، توغرا جەمئىي-يەت بەرپا قىلىش ۋەزىپىسىنى ئۈستىگە ئالدى، ھەمدە ئاشۇلارنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش يولىدا جىھات قىلىشقا تەكلىپ قىلىندى. چۈنكى بۇلارنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش ئۈچۈن چوقۇم جىھات قىلىشقا توغرا كېلىدۇ. بۇ، ئىنسان... جىنسىيەت ئازگىلىغا غەرق بولۇپ كەتكەن چاغدا قانداق بولۇپ قالى-دۇ؟

خەلىپىلىك قەيەردىن كېلىدۇ؟... جىھات قەيەردىن كېلىدۇ؟

اللە ئۇنىڭغا يۈكسىلىش ئىقتىدارىنى بەرسىمۇ، بىراق ئۇ ئاشۇ خىل

ھايۋانلىقتىن قۇتۇلۇشقا قۇربى يەتمىسە، ھايۋان بىلەن ئۆزى ئوتتۇرىسىنى قانداق پەرق ئېتەلەيدۇ؟

ئىنسان ئەسلى ۋەزىپىسىنى تاشلاپ يۈكسىلىش ئىقتىدارىنى ۋەيران قىلىۋەتكەن تۇرسا، «ئەخلاق» كەڭرى ئۇقۇمى بىلەن قانداقمۇ ئۇنىڭ بىلەن بىللە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ؟

ئىنسان تويمايدىغان ۋە تويۇش مۇمكىن بولمايدىغان جىسمانىي شەھ-ۋەتنىڭ ئارقىسىدىن غالجىرلارچە يۈگۈرەپ، ئۆزىنىڭ ھايۋانى ئىستەكلى-رىنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش يولىدا، ھايۋاندىن باشقىغا لايىق كەلمەيدىغان دەرىجىدە، ئەڭ چوڭ (ئىنسانى) كۈچنى ۋەيران قىلىپ، اللە ئۇنى باشقا مەخلۇقاتلاردىن پەرقلىق قىلىپ يارانقان مۇستەھكەم ئىرادىدىن ئايرىلىپ، ھەتتا ھايۋانلار ئىگە بولالايدىغان تەبىئىي كونتروللۇقنى يوقاتقان تۇرسا، قانداقمۇ ئەخلاق ئۇنىڭ بىلەن بىرگە مەۋجۇت بولىدۇ؟

ئىسلام بۇزۇقچىلىقنى چەكلىگەن چاغدا ئىنساننى ھۆرمەتلەشنى مەق-سەت قىلىدۇ. ئىنساننى ئاشۇ ئالىي ماقامغا... اللەنىڭ خەلپىسى بولۇش ماقامىغا يەتكۈزۈشنى مەقسەت قىلىدۇ.

ئىسلامنىڭ بۇزۇقچىلىقنى چەكلىشى ھەرگىزمۇ ئۇنىڭ شەھۋەت بول-غانلىقى ئۈچۈن ياكى كىشىلەرگە زۇلۇم قىلىش ئۈچۈن ئەمەس!

اللە ئىنسانلار بىلەن بۇنداق رەۋىشتە مۇئامىلە قىلمايدۇ.

«اللە سىلەرنى تاللىدى، ۋەسىلەرگە دىندا قىيىنچىلىقنى بەلگىلىمى-دى».

«اللە سىلەرگە مۇشەققەتنى خالىمايدۇ. لېكىن اللە شۈكۈر قىلىشىڭ-لار ئۈچۈن، سىلەرنى پاك قىلىشنى، نىئمىتىنى سىلەرگە تاماملاشنى خالايدۇ» (5.5)

«اللە سىلەرنىڭ تەۋبەڭلارنى قوبۇل قىلىشنى خالايدۇ. شەھۋەتكە ئەگىشىدىغانلار (يەنى شەيتانغا ئەگىشىدىغان ئەسكىلەر) توغرا يولدىن بۇ-رۇلۇپ كېتىشىڭلارنى يەنى شۇلارغا ئوخشاش ئەسكى بولۇشۇڭلارنى خالاي-دۇ. اللە سىلەرنىڭ يۈكۈڭلارنى يېنىكلىتىشنى خالايدۇ. ئىنسان نەپسى خائىشىغا تاقابىل تۇرۇشتىن ئاجىز كەلدى.» (4: 26-28)

«اللە ھېچكىمنى تاقىتى يەتمەيدىغان ئىشقا تەكلىپ قىلمايدۇ .» (2: 286)

«ئەگەر اللەنىڭ نىمەتلىرىگە شۈكۈر قىلساڭلا ۋە ئىمان ئېيتساڭلا اللە سىلەرگە ئازاب قىلىپ نېمە قىلىدۇ ؟» اللە شۈكۈر قىلغۇچىنى مۇكاپاتلى-غۇچىدۇر (ھەممىنى بىلگۈچىدۇر) (4: 147)

توغرا ، اللەنىڭ بۈزۈقچىلىقنى ھارام قىلىشى ھەرگىزمۇ بەندىلەرنى قىيناش ئۈچۈن بولماستىن ، بەلكى ئۇلارنى پاكلاش ، ئۇلارنى «ئىنسانىي» دەرىجىگە يۈكسەلدۈرۈش ئۈچۈندۇر . اللە ئىنساننى ھۆرمەتلەپ ئۇنى كۆپ-لىگەن مەخلۇقلاردىن ئارتۇق قىلدى .

«شەك-شۈبھىسىزكى بىز ئادەم بالىلىرىنى ھۆرمەتلىك قىلدۇق . ئۇلا-رنى قۇرۇقلۇقتا ئۇلاغلارغا مىندۇردۇق ، دېڭىزدا كىملەرگە چىقاردۇق . ئۇلارنى شېرىن يېمەكلىكلەر بىلەن رىزىقلاندۇردۇق . ئۇلارنى مەخلۇقاتلار-نىڭ نۇرغۇندىن ئۇستۇن قىلدۇق (17: 70)»

ئىنسان ئۆزىنىڭ شەكىللىنىش (ئەسلى يارىتىلىشىدا) تەڭداشسىز-دۇر .

« ئۆز ۋاقتىدا پەرۋەردىگارىڭ پەرىشتىلەرگە ئېيتتى : «مەن ھەقىقە-تەن لايدىن ئادەم يارىتىمەن مەن ئۇنى بېجىرىم يارانقان ۋە ئۇنىڭغا جان كىرگۈزگەن ۋاقتىمدا ، سىلەر ئۇنىڭغا سەجدە قىلىڭلار» (70: 71)

لاي ۋە روھدىن يارىتىلغان بۇ خىل ئارىلاشما تەبىئەتكە ئىگە ئىنسان ئۆزىنىڭ نورمال ھالىتىدە ، مەڭگۇ كونترولسىز بەڭۋاش شەھۋەتپەرەس بولۇپ قالمايدۇ . شۇنداقلا روھى پارلاقلىق بىلەن ئارىلاشمىغان جىسمانىي كۈچمۇ مۇھىم بولۇپ قالمايدۇ .

بارلىق ئىشلاردا شۇنداق . . . جىنسىيەتمۇ شۇ قاتاردا . . .

ئىسلام بارلىق ئىشلاردا جۈملىدىن جىنسىيەت ئىشلىرىدىمۇ ئىنسانغا «ئەخلاق»نى بەلگىلىدى . ئەخلاق ئۆزىنىڭ نورمال ھالىتىدە كونترولسىز باشباشتاق شەھۋەتپەرەس بولۇپ قالمايدىغان ھەمدە روھى پارلاقلىق ئارى-لاشمىغان جىسمانىي كۈچمۇ ھەم بولۇپ قالمايدىغان بۇ ئارىلاش خاراكتېر-نىڭ «قانۇنى»

ئىسلامدىكى ئەخلاق ئىنساننىڭ رېئال مەجۇدىيىتىدىن ئايرىلغان باش-قۇرۇش ، ھۆكۈمرانلىق ۋە ھوقۇقنىڭ كۈچى بىلەن سىرتتىن ئۇنىڭغا مەجبۇرى تېڭىلغان قانۇن ئەمەس ، بەلكى مۇشۇ ئىنساننىڭ نورمال تەبىئە-تىنىڭ قانۇنى بولۇپ ئۇ قانداقتۇر بىر مەۋجۇت بولغۇچىنىڭ خاراكتېرىدىن ئەمەس بەلكى ئىنساننىڭ ئۆزىگە خاس ئالاھىدە تەبىئىتىدىن كەلگەن .

ئەگەر بىزنىڭ مۇشۇنداق ئىپادىلىشىمىز توغرا بولسا ئۇنداقتا پەرىشتە ۋە ھايۋاندىكى پەرىشتە ۋە ھايۋانى ئەخلاق ئىنسان ئەخلاقىدىن تامامەن ئايرىم نەرسىدۇر . ھەرقانداق ئەخلاق مەخلۇقاتنىڭ ئۆزىگە خاس مەۋجۇدىيىتىدىن كېلىپ چىقىدۇ . ئىنسان ئەخلاقىمۇ دەل شۇنىڭغا ئوخشايدۇ .

پەرىشتە ھەيدەكچى كەتمەيدىغان ۋە ئىرادىگە ئىگە بولمىغان مەخلۇق . ئۇنىڭ «ئەخلاق» دەل ئۇنىڭ مۇشۇ خىل تەبىئىتىدىن كەلگەن «پەرىشتىلەر اللەنىڭ بۇيرۇقىدىن چىقمايدۇ ، نېمىگە بۇيرۇسا شۇنى ئىجرا قىلىدۇ ئۇلار كېچە-كۈندۈز تەسبىھ ئېيتىدۇ . بوشاشمايدۇ . »

ھايۋان ھەرىكەتلەندۈرگۈچى كۈچكە ئىگە . بىراق ئىرادىسى يوق ، ئاڭسىز تەبىئي كونتروللۇقتىن باشقا كونتروللۇق يوق مەخلۇق ! ئۇنىڭ ئەخلاقى ئاشۇ كونتروللۇق دائىرىسىدە ھەرىكەتلەندۈرگۈچى كۈچكە تەپەك-كۇرسىز ، پىلانسىز ۋە ئاڭسىز تۇردە ئەگىشىشتىن كېلىپ چىققان .

بىزنىڭ بىلىشىمىزچە ئىنسان ھەرىكەتلەندۈرگۈچى كۈچكە ۋە ئاڭلىق كونتروللۇققا ئىگە اللەنىڭ مەخلۇقلىرىدىن بىرى بولۇپ ، بۇ خىل خۇسۇ-سىيەت ئۇنىڭ بىر چاڭگال لاي ۋە پۈۋلەنگەن روھىنىڭ بىرىكىشىدىن ئىبارەت ئارىلاشما تەبىئىيدىن كەلگەن نورمال ھالەتتە ئۇنىڭ تەبىئىتى بىلەن ماس قەدەمدە ماڭىدىغان ئەخلاق ھەرىكەتلەندۈرگۈچى كۈچنىڭ چاقى-رىقىغا ئاۋاز قوشىدۇ . بىراق ئۇنىڭ تەبىئىتىدىكى ئاڭلىق ، ئىرادىلىك تەبىئى كونتروللۇق بەلگىلىك ئۆلچەم بىلەن ئۇنى كونترول قىلىدۇ . . . روھنىڭ نۇرلاندۇرۇشى بىلەن ئارىلىشىپ كەتكەن تەننىڭ ھەرىكىتىگە ئاۋاز قوشىدۇ .

شۇ سەۋەبتىن ئۇنىڭ ئىشلىرى ھەرگىز كونترولسىز بولمايدۇ . پائا-لىيەتلىرى مەقسەت نىشانسىز بولمايدۇ ، ھەرىكىتى ھايۋاندەك قوپال جىس-

مانىي ھەرىكەت بولمايدۇ .

«ئەخلاق» ئىنسانغا نىسبەتەن ئۇنىڭ بارلىق ئىشلىرىدا- شۇ قاتاردا جىنسىيەتمۇ بار- كونترولنىڭ مەۋجۇتلىقى ؛ ئاڭلىق ، ئىدراكلىق نىشانىنىڭ مەۋجۇتلۇقى ، ۋە لايىنىڭ ھەرىكىتى بىلەن ئارىلىشىپ كەتكەن روھى پارلاق- لىقنىڭ مەۋجۇتلۇقى بىلەن تەبىئىي ھەرىكەتلەندۈرگۈچى كۈچكە ئەگىشىدۇ .

شۇ سەۋەبتىن جىنسىي ئەخلاق ئىنسانغا نىسبەتەن ئۇنىڭ ھاياتىدىكى سىياسەت ، ئىقتىساد ۋە ئىجتىمائىيەت ، قاتارلىق باشقا ساھەلەرنىڭ ئەخلا- قىغا ئوخشاش — «شەھۋەت» دەرىجىسىدە ئەمەس ، بەلكى «تۇيغۇ» دەرىجە- سىدە جىنسى چاقرىقلارغا ئاۋاز قوشىدۇ . جىنسىيەت ئۆزئالدىغا ئىنسان كۈچىنى ، ئىشخال قىلىۋالدىغان نىشان بولماستىن ، بەلكى نىشانىنىڭ ۋاس- تىسى بولىدۇ . ھەمدە ئۈلچەمسىز ، تاشلىنىپ قالماستىن ، بەلكى شەخسى- نى ھالاكەتكە ، جەمىيەتنى ۋەيرانلىچىلىققا ئېلىپ بارمايدىغان توغرا قانۇن ئۇنىڭغا ھۆكۈمرانلىق قىلىدۇ .

شۇنىڭ بىلەن بىرۋاقىتتا ئۇ ئەخلاق ئىنسان ھاياتىدىكى باشقا بىر تەرەپنىڭ ئەخلاقى يىمەك-ئىچمەك ، كىيىم-كىچەك ، تۇرالغۇ ۋە ئىگىدار- چىلىق ئەخلاقىدۇر .

مۇشۇ ئەخلاق بىلەن ئىنسان — ئىنسانغا ئايلىنىدۇ . . . ئۇنىڭسىز ھايۋاندىنمۇ خار ۋە بەتتەر ھالغا چۈشۈپ قالىدۇ .

«ئۇلار دىللىرى بولغان بىلەن ھەقنى چۈشەنمەيدۇ . كۆزلىرى بولغان بىلەن ھەقنى كۆرمەيدۇ . قولاقلىرى بولغان بىلەن ھەقنى ئاڭلىمايدۇ . ئۇلار گويا ھايۋانغا ئوخشايدۇ ، ھايۋاندىنمۇ بەتتەر گومراھتور . ئەنە شۇلار غاپىلدۇر» (7: 171)

ئىسلام ئىنسانىنىڭ بارلىق پائالىيەتلىرىگە قانۇن تۈزۈپ بەرگەندىن باشقا ئۇنىڭ جىنسىيەت ئىشلىرىنىمۇ مۇۋاپىق بىر تەرەپ قىلىدۇ ۋە ئىن- سانىنى شۇ ئاساس بويىچە تەربىيىلەيدۇ .

ئىسلام دەسلەپتىلا جىنسىيەتنى هارام قىلمايدۇ . شۇنداقلا چىركاۋلار ۋە ئۇنىڭدىن باشقا تەننى ئازابلاش ۋە ئۇنىڭ ھەرىكىتىدىن يىرگىنىش بىلەن

پاكلىق ۋە يۈكسىلىنىشنى مەقسەت قىلىۋاتقان ئازغۇن چۈشەنچىلەر پەيدا قىلىغان كۆرۈنۈشلەردە، ھىندى ۋە خىرىستىئان دىنلىرى شەكىللەندۈرگەن دەك جىنسىيەتتىن يىرگەنمەيدۇ. ئىنكار قىلمايدۇ ۋە ئىنسان سەزگۈسىنى ئۇنىڭدىن نەپرەتلەندۈرمەيدۇ. بەلكى تەبىئىي ھەرىكەتلەندۈرگۈچى كۈچكە ۋە جانلىق ھەرىكەتكە رۇخسەت قىلغاندەك ئۇنىڭغا ئىجازەت بېرىدۇ.

ئىسلام ئۇنى پاكلىققا ئىگە قىلىدۇ.

ئىسلام ئۇنى پاكلىق دائىرىسى ئىچىدە، ئىنتىزاملاشتۇرىدىغان قائىدە-نىزاملارنى ئورۇنلاشتۇرىدۇ. رۇخسەت قىلىش ۋە چەكلەش پەقەت كەڭ دائىرىلىك ئاشكارا يول ... ھالاكەتنى چەكلەيدىغان يول ... بىراق ئۇ «ئىنسانغا» لايىق جىنسىيەت ئەخلاقىنىڭ ھەممىسى ئەمەس.

جىنسىيەت بۇ ساھەدىكى يېگىلىق ئەمەس!

بىز يېمەك-ئىچمەك ئەخلاقىنى جىنسىيەت ئەخلاقى بىلەن بىردەكلىككە ئىگە ئىكەنلىكىنى كۆرىمىز.

قان، ئۆزىچە ئۆلۈپ قالغان ھايۋان، چوشقا گۆشى ۋە اللەنىڭ غەيرى ئۈچۈن بوغۇزلانغان ھايۋاننىڭ گۆشى ... قاتارلىقلار ھارام قىلىنىدۇ. بىراق بۇنىڭلىق بىلەن باشقىلىرى، پۈتۈنلەي رۇخسەت قىلىنغان بولمايدۇ.

ئۇنىڭدىن باشقا يېمەكلىك ئوغرىلانمىغان، بۇلاڭ-تالاڭ قىلىنمىغان ۋە ئىسراپ قىلىنمىغان بولۇشى كېرەك.

«بىز سىلەرگە بەرگەن رىزىقنىڭ پاكلىرىدىن يەڭلار»

«يەڭلار، ئىچىڭلار، ئىسراپ قىلماڭلار»

شۇنىڭدەك تاماق يېيىشنىڭ بىرنەچچە خىل ئەدەبلىرى بولىدۇ ...

«ئادەم بالىسى قورسىقىدىن يامانراق بىر قاچىنى توشقۇزمىدى»، «ئادەم بالىسىغا ھاياتىنى ساقلاپ قالغۇدەك بىرنەچچە لوقما كۇپايە» پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئابدۇللا ئىبنى ئابباسنى قاچىغا تىنىش ياكى پۈۋلەشتىن چەكلىدى.

شۇنىڭدەك كۆڭۈل تارتمىغاندا تاماق يېيىلمەيدۇ.

بۇ ئارقىلىق يېمەكلىك «ئىنسانغا» مۇناسىپ كېلىدىغان، ئىنساننىڭ

جىسمى ۋە روھى بىرلا ۋاقىتتا ئورتاقلىشالايدىغان ئاكتىپ بىر جانلىنىشنى مەيدانغا كەلتۈرىدۇ.

جىنسىيەتمۇ شۇنداق . . . ئىنسان ھاياتىدىكى ھەممە نەرسە شۇنداق! جىنسىيەتتە تۆۋەندىكىدەك چەكلىمە بار . . .

«ئاتىلىرىڭلار ئالغان ئاياللارنى ئالماڭلار، لېكىن بۇنىڭدىن ئىلگىرى ئالغان بولساڭلار (ئەپۇ قىلىنىدۇ) بۇ ھەقىقەتەن يامان ئىشتۇر. ئۆچ كۆرۈلىدىغان قىلىقتۇر. بۇ نېمە دېگەن يامان ئادەت-ھە؟ سىلەرگە ئانىلىرىڭلارنى، قىزلىرىڭلارنى، ھەمشىرىلىرىڭلارنى، ئاتاڭلارنىڭ ھەمشىرىلىرىنى، ئاناڭلارنىڭ ھەمشىرىلىرىنى، قېرىنداشلىرىڭلارنىڭ قىزلىرىنى، ھەمشىرەڭلارنىڭ قىزلىرىنى، سۈت ئانىلىرىڭلارنى، ئىمىلدەش ھەمشىرىلىرىڭلارنى، قېيىنئاناڭلارنى، سىلەر بىر يەردە بولغان ئاياللىرىڭلارنىڭ (باشقا ئەردىن بولغان) ئۆيۈڭلاردا تەربىيىلەنگەن قىزلىرىنى (بۇ شەرت ئەمەس، ئۆيدە تەربىيىلەنگەن بولسىمۇ) ئېلىش ھارام قىلىندى، ئەگەر سىلەر ئۇلارنىڭ ئانىلىرى بىلەن بىر تۆشەكتە بولمىغان بولساڭلار، بۇ چاغدا ئۇلارنى ئالساڭلار ھېچ باك يوقتۇر. يەنە ئۆز پۇشتىڭلاردىن بولغان باللىرىڭلارنىڭ ئاياللىرىنى ئېلىشىڭلار ۋە ئىككى ھەمشىرىنى بىرلا ۋاقىتتا ئەمرىڭلاردا ساقلىشىڭلار ھارام قىلىندى. الله ھەقىقەتەن مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، (بەندىلەرگە) ناھايىتى مېھرىباندۇر.» (4: 22-23)

ئۇنىڭدىن باشقا بۇ يەردە جىنسىيەتنىڭ پەقەت تەننىڭ ھەرىكىتىلا بولۇپ قېلىشتىن ئۇنى پاكلايدىغان، يۈكسەلدۈرىدىغان ۋە ئۇستۇنلۇككە ئىگە قىلىدىغان، يولىيورۇقلار مەۋجۇت.

«ئى مۇھەممەد! ئۇلار سەندىن ھەيز توغرىلىق — يەنى ھەيزدار ئايال بىلەن جىنسىي ئالاقە قىلىشنىڭ دۇرۇسلۇقى ياكى دۇرۇس ئەمەسلىكى توغرىلىق — سورايدۇ. ئېيتقىنكى ھەيز زىيانلىقتۇر — يەنى ھەيز مەزگىلىدە جىنسىي ئالاقە قىلىش ئەر-خوتۇن ھەر ئىككىسىگە زىيانلىقتۇر. ھەيز مەزگىلىدە ئاياللىرىڭلاردىن يىراق تۇرۇڭلار. (ھەيزدىن) پاك بولغۇچە ئۇلارغا يېقىنچىلىق قىلماڭلار. پاك بولغاندا ئۇلارنى الله بۇيرۇغان يەردىن يېقىنچىلىق قىلىڭلار . . . ئاللاھ ھەقىقەتەن تەۋبە قىلغۇچىلاردىن

دوست تۇتىدۇ . ھارامدىن ۋە نىجاسەتتىن پاك بولغۇچىلارنى اللە ھەقىقەتەن دوست تۇتىدۇ .» (222 :2 )

ئۇنىڭدىن باشقا دىلىنى يۇمشىتىدىغان سۆز-چاقچاقلار بولۇپ ، ئائىشە خېنىمنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەھۋالى ھەققىدە سۆزلىگەنلىرى بۇ مەنىنى ئىسپاتلايدۇ ۋە كۈچەيتىدۇ .

ئىسلام ئىنسانغا بىر نىشانى بارلىقىنى ، ئەمما جىنسىيەتنىڭ ئۆزى نىشان ئەمەسلىكىنى ئەسلىتىپ ئۆتىدۇ .

«ئاياللىرىڭلار سىلەر ئۈچۈن گويا ئېكىنزارلىقتۇر» (222 :2 ) بۇنىڭدا تېرىش ۋە ئۇندۇرۇش — يەنى ئەۋلاد قالدۇرۇش ناھايىتى ئېنىق كۆرسىتىلگەن .

ئىسلام جىنسىي مۇناسىۋەتنى جىسمانىي ئالاقە بولغاندىن باشقا روھى ۋە مەنىۋى ئالاقە دەپ كۆرسىتىدۇ .

«ئاياللار بىلەن كۆڭۈل شادلىقىغا ئېرىششىڭلار ئۈچۈن اللەنىڭ ئۇلارنى ئۆز تىپىڭلاردىن ياراتقانلىقى ، ئاراڭلاردا مېھرى-مۇھەببەت ئورناتقانلىقى اللەنىڭ كامالى قۇدرىتىنى كۆرسىتىدىغان ئالامەتلەردىندۇر» (20 :30 )

ئىنسانىيەت مۇشۇنداق يۈكسەك پاكلىق دەرىجىسىگە كۆتۈرۈلگەن چاغدا بۇزۇقچىلىق ئىنساننىڭ پۈتكۈل قىممىتىنى چۈشۈرىدىغان ، سۈرەتتە كۆرۈنىدۇ . ھەمدە ئىنساننىڭ خۇسۇسىيەتلىرىدىن بىرنىمۇ ، تولۇقلاپ بېرەلمەيدۇ. تەننىڭ ھەرىكىتى بىلەن يۇغۇرۇلۇپ كەتكەن روھى پارلاقلىققا ، كونترول قىلىش ئىقتىدارىغا ۋە نىشاننى كۆرسىتىپ بېرىدىغان ئاڭلىق تەپەككۇرغا ئىگە بولالمايدۇ .اللە ئىنسانغا تاپشۇرغان توغرا خەلىپىلىكنىڭ دائىرىسى ئىچىدە جەمئىيەت مۇناسىۋىتىنى ئىنتىزاملاشتۇرالمايدۇ .

شۇنىڭ ئۈچۈن ئىسلام بۇزۇقچىلىقنى چەكلەيدۇ . . .

ئىسلامنىڭ بۇزۇقچىلىقنى چەكلىشى ئىنسانلارنى قىيىنچىلىقتا قالدۇرۇش ئۈچۈن ئەمەس بەلكى بۇ خىل بۇزۇقچىلىقنىڭ اللەنىڭ خەلىپىسىگە مۇناسىپ كەلمەيدىغان بولغانلىقى ئۈچۈندۇر .

شۇنداقلا ئىسلام بۇزۇقچىلىقنى ئاسانلاشتۇرىدىغان ، ئۇنى گۈزەللەشتۈرىدىغان ۋە ئۇنىڭغا ئۇندەيدىغان ئىشلارنى چەكلەيدۇ . زۆرۈرىيەتسىز

ساراڭلارچە ئاڭلىشىشنى چەكلەيدۇ . . ئازغۇنلۇققا ئېلىپ بارىدىغان جاھىلىيەتچە ياسىنىشنى چەكلەيدۇ ، يات ئادەملەرگە ئەزالارنى ئاشكارا قىلىشنى چەكلەيدۇ .

ئىسلام بۇزۇق ھەرىكەت تۈگۈل بۇزۇق قاراش ۋە بۇزۇق سۆزلەرنىمۇ چەكلەيدۇ .

بىردىبىر پاكىزە يول . . . توي قىلىش يولى . . . بىلەنلا بۇنىڭغا رۇخسەت قىلىدۇ .

مەن باشقا كىتابلىرىمدا 20-ئەسىردىكى ئىنسانلارنىڭ تەرەققى قىلغان ھاياتىدا «مۇمكىن ئەمەس» دەيدىغان ئەپسانىلەرى ھەققىدە سۆزلەپ ئۆتكەن ئىدىم .

توغرا ، 20-ئەسىردىكى ھازىرقى زامان جاھىلىيىتىدە ئىنسانلار ياشاۋاتقان ھايۋانلار دۇنياسىدىلا بۇ مۇمكىن ئەمەس .

بىراق ئىنسان «ئىنسان» دەرىجىسىگە كۆتۈرۈلگەن چاغدا ، ئىنسانىيەت دۇنياسىدا بۇ تامامەن مۇمكىن :

ئىقتىسادىي ۋە ئىجتىمائىي زورۇرىيەتلەر ھەققىدە ئېيتىلىۋاتقان گەپلەرنىڭ ھەممىسى جاھىلىيەت ئۆز ئاھالىسىنىڭ روھى دۇنياسىدا ھەيۋەتلىك قىلىپ كۆرسەتكەن ناتوغرا گۇمانلار بولۇپ ، ئۇلار ئىنسانلارنىڭ بوينىغا مىنىپ ئۇلارنى قۇل قىلىۋاتقان زوراۋانلارنىڭ ماھىيىتىنى - تەننىڭ لەززەت ۋە شەھۋەتلىرى بىلەن ئۇنتۇلدۇرماقچى بولىدۇ .

بۇنىڭ ئىقتىسادىي ۋە ئىجتىمائىي زۆرۈرىيەت ئەمەسلىكىنىڭ پاكىتى شۇكى ، روسىيىدىكى كوللىكتىۋىزىملىق دۆلەت شەخسلىرىنىڭ يېمەك - ئىچمەك ، كىيىم - كېچەك ، تۇرالغۇ ۋە توي ئىشلىرىغا كاپالەتلىك قىلىدۇ :

بىراق ئۇلار كىشىلىك تۇرمۇشتىكى ھەممە نەرسىگە ئىگە بولالايدىغان تۇرۇپ - شەخسلەرنىڭ توي قىلىشىغا ئالدىرىمايدۇ . بەلكى ئۇلار شەخسلەرنى بىر مەزگىل جىنسىيەت دۇنياسىنىڭ بۇزۇقچىلىقلىرى ئىچىدە كونتىرولسىز ئىقتىساد زۆرۈرىيەتلىرىدىن ، بىرەر زۆرۈرىيەتسىز ياشاپ ، ياي‍راپ كۆڭۈل ئېچىشقا قويۇپ بېرىدۇ .

توغرا ، زوراۋان جاھىلىيەت كىشىلەرگە زوراۋانلارنىڭ قۇللۇقىنى

ئۇنتۇلدۇرۇش ئۇچۇن ئۇلارنى هايۋانلارچە شەھۋەتكە تاشلىدى.
ئەمما ئىسلام ـ ھەرقانداق تەبىئىي ھەركەتنىڭ ئىغىپ كېتىش يولىغا توسۇقلارنى قويغاندەك ـ جىنسىيەتنىڭ ئىغىش يولىغا توسۇقلارنى ئورۇنلاشتۇرغان چاغدا، تەبىئىي ھەركەتلەندۇرگۈچى كۈچنىڭ پاكلىق ۋە يۈكسىلىشكە ئەگىشىش ئۈچۈن پاك يولىنى ئاسانلاشتۇرىدۇ.
توي قىلىشنى ئاسانلاشتۇرۇپ، ئىقتىسادىي، ئىجتىمائىي، ئىدىيۋى ۋە روھى جەھەتتە توي قىلىشقا ئىلھاملاندۇرىدۇ، ھەمدە توينى ئىنساننى اللەغا يېقىنلاشتۇرىدىغان ئىبادەت دەپ بېكىتىدۇ.
بۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا ئىسلام بىر قانچە ئىشلارغا كاپالەتلىك قىلىدۇ.
كىشىلەرنىڭ نېرۋىلىرىنى ئارام ئالدۇرۇش ۋە كۆڭلىنى خۇشاللاندۇرۇشقا كاپالەتلىك قىلىدۇ.
ئىسلام كىشىلەرنىڭ نېرۋىلىرىغا، كۈچلۈك تەبىئىي ھىسياتقا قارشى تۇرۇش بىلەن بېسىم ئىشلەتمەيدۇ. بەلكى ئۇلارغا تەبىئىي ھىسيات يولىنى خۇشاللىق ۋە پاكلىق ئىچىدە ئاسانلاشتۇرۇپ بېرىدۇ.
شۇنداقلا ئۇلارنىڭ مۇقىملىقىغا كاپالەتلىك قىلىدۇ.
ۋۇل دىيۇرانتىنىڭ ھازىرقى زامان جاھىلىيىتى ھەققىدىكى گۇۋاھلىق سۆزلىرىدىن ئىنسانلار، خىلمۇ ـ خىل تۈيغۇ ۋە ئىدىيىدە جىنسىي شەھۋەت قايناملىرىغا غەرق بولغان چاغدا، ئۇلارنىڭ روھى ـ مەنىۋى ۋە نېرۋا جەھەتتىكى تىنچلىقىنى قانداق يوقاتقانلىقىنى كۆرۈپ ئۆتكەن ئىدۇق.
بۇ گۇۋاھلىقتا يەنە ئەر ـ ئاياللار جىنسىي كونترولىقتىن قېچىپ، ھەر ئىككىلىسى خالتا كوچىلاردا چاتاقتا يولۇققان چاغلاردا، ئائىلىۋى مۇناسىۋەتنىڭ قانداق پاچاقلاپ تاشلانغانلىقىنى كۆرۈپ ئۆتتۇق.
ئىسلام بالىلارنىڭ ئائىلە قوينىدا ئۇلارنىڭ روھى دۇنياسىنى ئىغىش ۋە بۇزۇلۇش ھەسرەتلەردىن ساقلاپ قالىدىغان مېھرى ـ مۇھەببەتلىك مۇھىت ئىچىدە ئۆسۈپ يېتىلىشىگە كاپالەتلىك قىلىدۇ.
ئىنساننى «ئىنسان» غا لايىق دەرىجىگە يۈكسەلدۈرگەن ۋاقىتتا، ئۇنىڭ بارلىق ئېھتىياجى ئەمەلگە ئاشقان بولىدۇ.

* * *

دەل شۇنىڭدەك سەنئەتمۇ اللەنىڭ پرىنسىپىغا ئۇيغۇن بولۇشى كېرەك ! «ئىسلام سەنئىتىنىڭ پرىنسىپلىرى» ناملىق كىتاۋىمدا سەنئەتنىڭ اللەنىڭ پرىنسىپى بىلەن قانداق ئالاقىسى بارلىقىنى ئىنكار قىلىپ ، ھەيرانلىقتىن ئېغىزنى كامادەك ئېچىپ قالغان كىشىلەرگە ئۇزۇن ھەم تەپسىلىي رەددىيە بەرگەن ئىدىم .

بۇ بىرنەچچە بەتتە پۈتۈن كىتابنى سۆزلەپ بولالىشىمىز مۇمكىن ئەمەس !

بىراق بىز بۇنىڭدىن ئىلگىرى بۇ يەردە ھاياتتىكى ئىسلامى پرىنسىپ توغرىسىدا تەپسىلىي تەتقىقات ئېلىپ بارماستىن ، بەلكى كېتىۋاتقان يولىمىزنى نۇرلاندۇرۇپ بېرىدىغان بەلگىلەرنى ۋە ئاچقۇچ خاراكتېرلىك مەسىلىلەرنى ئوتتۇرىغا قويىدىغانلىقىمىزنى كۆرسىتىپ ئۆتكەن ئىدۇق .

بىز سىياسەت ، ئىقتىساد ، ئىجتىمائىيەت ، ئەخلاق ۋە جىنسىي تۇرمۇشتا اللەنىڭ پرىنسىپىنىڭ ھالقىلىق تەرەپلىرىنى سۆزلىگىنىمىزدەك سەنئەتكە مۇناسىۋەتلىك تەرەپلەردىمۇ ، بۇ پرىنسىپنىڭ ئاچقۇچلۇق تەرەپلىرىنى سۆزلەپ ئۆتىمىز . بىز ئالدى بىلەن بۇ قاراشنى ئىنكار قىلىپ ، ھەيرانلىقتىن ئېغىزنى ئېچىپ قالغانلارغا شۇنداق دەيمىزكى ، سەنئەت — ئىنسان ھاياتتا ئېلىپ بارىدىغان ئىنسانىي ھەرىكەت ، ئەگەر ئىنساننىڭ سىياسەت ، ئىقتىساد ، ئىجتىمائىيەت ، ئەخلاق قاتارلىق . . . بارلىق ھەرىكىتى ئاللاھنىڭ پرىنسىپىنىڭ دائىرىسىگە تەۋە بولۇپ ، اللەنىڭ پرىنسىپىدا ئۇنى ئىنتىزاملاشتۇرىدىغان ۋە ئىنسانغا لايىق دەرىجىگە يۈكسەلدۈرىدىغان ئەھۋال بولسا ، ئۇنداقتا دەل شۇنىڭدەك سەنئەتمۇ اللەنىڭ پرىنسىپى بىلەن زىچ مۇناسىۋەتلىك بولۇپ ، اللەنىڭ پرىنسىپىدا سەنئەتنى ئىنتىزاملاشتۇرىدىغان ۋە ئۇنى ئىنسانغا لايىق دەرىجىگە يۈكسەلدۈرىدىغان ئەھۋال چوقۇم بولىدۇ .

ئىنكارچىلىق پوزىتسىيىسى بىلەن ئەجەبلىنىۋاتقان بۇ ئادەملەرگە يەنە

بىر قېتىم شۇنداق دېيەلەيمىزكى ، سەنئەتتە اللەنىڭ پرىنسىپىغا ئاساسلىنىش تەبىئىكى ئۇنى دىنى نەسىھەتكە ۋە مۇنبەردىكى نۇتۇقلارغا ئايلاندۇرۇپ قويمايدۇ . ھەمدە ئۇنى ئىنسانغا ساختا كۆرۈنۈش تەقدىم قىلىدىغان نەرسىگىمۇ ئۆزگەرتىۋەتمەيدۇ . ئۇلارنىڭ ھەممىسى ئاپئاق ، پاك ، سىسۇزۇك ، يۈكسەكۋەئالىيدۇر .

توغرا ، بۇ سەنئەتنى اللەنىڭ پرىنسىپى دائىرىسىدە تەسەۋۋۇر قىلغان چاغدا جاھىلىيەتچىلەردىن باشقىسىنىڭ كۆڭلىگە كەچمەيدىغان تەپەككۇردىكى ئاددىيلىقتۇر .

سەنئەتنىڭ ئىسلامى پرىنسىپى ، سەنئەتنى اللەنىڭ پرىنسىپى «ئىنسان »غا ھاياتنىڭ بارلىق تەرەپلىرىدە رۇخسەت قىلغان بىپايان دائىرىدە ئەركىن قويىۋېتىدۇ . . . ئاندىن ئۇنىڭغا رىئاللىزمنى قوشىدۇ .

سەنئەتنىڭ ئىسلامى پرىنسىپى پۈتكۈل مەۋجۇداتنى پەرقسىز ھالدا بىر-بىرلەپ ئاختۇرىدۇ . الله . . . كائىنات . . . ھايات . . . ئىنسان . . ئىسلام سەنئىتىنىڭ بىپايان كەڭرى مەيدانى . ئۇنىڭ ھەممىسى — تەبىئى — ئىسلامى كۆزنىتىش بۇرجىكىدىن ئېلىنغان . چۈنكى سەنئەت خىلمۇخىل شەكىلدە ئىنسانىيەتنىڭ ئۆز ئېڭىدا ئۇچراتقان مەۋجۇدات ھەقىقىتىنى تەسىرلىك ، جانلىق گۈزەل سۈرەتتە تەسۋىرلەشكە ئۇرۇنۇشىدۇر .

ئىنساننىڭ الله ، كائىنات ، ھايات ئۆزى ۋە باشقىلار بىلەن بولغان مۇناسىۋىتى ئۇنىڭ سەنئەتكە خاس ئىپادىلەشتىكى مەيدانىدۇر . . . مەيلى ئىسلامى پرىنسىپدا بولسۇن ياكى باشقا قانداقتۇر پرىنسىپلاردا بولسۇن . . . !

يۈز بېرىۋاتقان ھادىسىلەرنىڭ ھەممىسى سەنئەتتە ئاللاھنىڭ پرىنسىپىنى ئاساس قىلغان چاغدا ، بارلىق مۇناسىۋەتلەر ئىسلامى كۆزنىتىش بۇرجىكىدىن ۋە ئىسلامى تۇيغۇ ئارىلىقلىرىدىن كۆرۈنۈشكە باشلايدۇ .

ئەڭ ھەيران قالارلىقى مۇسۇلمان شەخس ئۆزى ھېس قىلغان تۇيغۇ ۋە قانۇنىيەتلەرنى ئىپادىلەيدۇ . ھەرگىزمۇ باشقىلار ھېس قىلغاننى ئەمەس ! . . .

مۇسۇلمان ھېس قىلىدىغان تۇيغۇ ۋە مىلۇدىيە : اللەنى سۆيۈش ۋە

اللەدىن قورقۇش مۇناسىۋىتى ، كائىناتنى سۆيۈش ۋە جانلىق كائىناتتىكى ئورتاقلىق مۇناسىۋىتى . ھاياتنىڭ نىشان ۋە مەقسەتلىرىنى ئاڭلىق تۇردە بايقاپ ، ھاياتنى سۆيۈش مۇناسىۋىتى . بۇ خىل مۇناسىۋەتنىڭ ھاياتنى مەجرۇھ ، ئەگرى ، ئاۋارە ، زۇلمەتلىك ۋە پاكىتسىز ھالدا نامايان قىلىدىغان ئاشۇ دۇنيا ھاياتى بىلەنلا ئاخىرلاشماستىن بەلكى دۇنيا ۋە ئاخىرەت ھاياتنى تولۇق ئۆز ئىچىگە ئالىدىغان بولۇشى ، ئىنسانلارنىڭ دوستلۇق مۇناسىۋىتى . . . ھەتتا تىركىشىش مۇناسىۋىتى قاتارلىقلارنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ .

توغرا ، ئىسلام رىئال پرىنسىپ ئۇ پرىنسىپ مۇنداق دەيدۇ . «اللە ئىنسانلارنىڭ بەزىسىنى-بەزىسى بىلەن مۇداپىئە قىلىپ تۇرمىسا ئىدى ، يەر يۈزى ئەلۋەتتە خارابىلىشاتتى» . (25 :2)

«ئى ئىنسان ! سەن ھەقىقەتەن پەرۋەردىگارىڭغا ئۇچراشقىنىڭغا قەدەر ئۆز ئىشىڭدا جاپاچېكىسەن — ئۇنىڭ نەتىجىسىنى كۆرىسەن» (84:5)

«بىز ھەقىقەتەن ئىنساننى جاپا-مۇشەققەت ئىچىدە قىلىپ ياراتتۇق» (90 :4)

دېمەك ، ئىسلام ئىنساننى يەر شارىدىكى خىيالى جەننەت بىلەن قايمۇقتۇرمايدۇ ! ۋە ئۇنىڭغا «سەن دۇنيادا ئىككى قەدىمىڭ ئاستىدا ھۇزۇر-ھالاۋەتنى تاپىسەن» دېمەستىن ، بەلكى ئۇنىڭغا «ھايات جاپا ۋە مۇشەققەت ، كۈرەش ۋە تىركىشىش» دەيدۇ .

شۇنداقلا ئىسلام ئىنساننىڭ ئۆزىگە نىسبەتەنمۇ رىئال پرىنسىپتۇر شۇڭا ، ئىنسان ھەققىدە «ئۇ توغرا يولنىڭ ئەڭ يۇقىرى پەللىسىدىكى پەرىشتە» ياكى ، «ئىنسانلارنىڭ ھەممىسى پەيغەمبەرلەر» دېمەيدۇ . بەلكى «ئىنسان ئاجىز يارىتىلدى» ، «ئادەم بالىلىرىنىڭ ھەممىسى خاتالىشىدۇ» دەيدۇ .

شۇ سەۋەبتىن ئىسلامى پرىنسىپنى ئاساس قىلىدىغان سەنئەت ئىنسان ۋە ھاياتقا ھەرگىزمۇ ساختا كۆرۈنۈش تەقدىم قىلمايدۇ . شۇنداقلا گۈزەل ، شېرىن چۈشلەرنىڭ سۈرىتىنى ۋە ئاپئاق تەڭداشسىز كۆرۈنۈشلەرنى تەقدىم قىلمايدۇ . . . (ئەمەلىيەتتە بۇلار ئىنساننىڭ خىيالغا تەۋە ئىشلار . )

بەلكى كىشىلەرنىڭ زېمىنىدىكى كۈرەشلىرى، ھاياتىنىڭ ئازاب-ئوقۇ-بەتلىرى، ياخشىلىق بىلەن يامانلىق، يۈكسىلىش بىلەن چۈشكۈنلىشىش ئوتتۇرىسىدىكى تەۋرىنىشلەرنىڭ رېئال ھەققى سۈرىتىنى تەقدىم قىلىدۇ.

ئەگەر ئىشلار مۇشۇنداق بولسا، ئۇنداقتا ئىسلام سەنئىتىنى جاھىلىيەت سەنئىتىدىن پەرقلەندۈرىدىغان تەرەپلەر قايسى؟

ئەمەلىيەتتە پەرقلەر خېلى كۆپ!

بىرىنچى، ئىسلامى رېئاللىق ھازىرقى زامان جاھىلىيەت سەنئەتلىرى ئىنساننىڭ ھايۋانى ئىنزاھاتىدىن مەدەت تىلەپ، شۇغۇللىنىۋاتقان، تار رېئاللىق بولماستىن، بەلكى ئىنساننىڭ «ئىنسانى» ئىنزاھاتىنى ئاساس قىلغان چۈشكۈنلۈك ۋە يۈكسەكلىكنى، ياخشىلىق ۋە يامانلىقنى، بىر چاغقال لاي بىلەن پۈۋلەنگەن روھىنى بىرلا ۋاقىتتا ئۆز ئىچىگە ئالىدىغان كەڭ دائىرىلىك ئىنزاھاتتۇر.

ئىككىنچى، ئىسلام تۈپ مەركىزى نۇقتا!

ئىسلامى سەنئەت ئىنسانلار ھاياتىغا سىزىپ بېرىدىغان سۈرەت يورۇقلۇق ۋە قاراڭغۇلۇقنى تۇرمۇش رېئاللىقىدىكى چىنلىق سۈپىتىدە ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ . . . بىراق ئۇ ئىككىسىنىڭ قايسىسىنى مەركىزى نۇقتا قىلىش كېرەك؟ . . .

ئەمما ھازىرقى زامان جاھىلىيەت سەنئەتلىرى ھايۋانى ئىنزاھاتنى ۋە ئۇنىڭدىن باشقا جاھىلىيەتچى ئىنزاھاتنى مەركەز قىلدى . . . دېمەك ئۇ قاراڭغۇلۇق تەرەپنى ھايات سۈپىتىدە مەركىزى نۇقتا قىلىدۇ.

بىز قاراڭغۇلۇق دېگەندە كىشىلەرنىڭ چۈشەنچىسىدىكىدەك تار «ئەخلاقى» تەرەپنى كۆزدە تۇتمايمىز.

بەلكى ئىشلارنى يۇقىرىدا بايان قىلغىنىمىزدەك ئىسلامى پرىنسىپ دائىرىسىدىن قوبۇل قىلىمىز.

ئىنسان بويسۇندۇرغۇچى زۆرۈرىيەتكە مەڭگۈ بويسۇنۇشنى قارار قىلغان چاغدا، ئۇنىڭدىن ئۈستۈن بولالمايدۇ ۋە ئۈستۈن بولىشىمۇ مۇمكىن ئەمەس. مانابۇ ئىنساننىڭ قاراڭغۇلۇق تەرىپى.

ئىنسان ئىقتىسادىي، ئىجتىمائىي ۋە تارىخى مۇقەررەرلىككە بويسۇ-

ئۇشنى قارار قىلغان چاغدا قۇللۇقتىن ئازات بولالمايدۇ. مۇقەررەرلىككە يۈزلىنىشتە ئۇنىڭ ئىجابىيلىقى بولمايدۇ. مۇقەررەرلىككە قارشى تۇرۇش، ئۇنى توختىتىش ياكى ئۇنىڭ يۈزلىنىشىنى توغرىلاشتا ئۇنىڭ ئىرادىسى بولمايدۇ. مانا بۇ ئىنساننىڭ قاراڭغۇلۇق تەرىپى!

ئىنسان هاياتتا تىڭىرقاپ قالغان چاغدا، هاياتنىڭ مەنىسىنى ۋە غايىسىنى ۋە ھەقىقىتىنى بىلەلمەيدۇ. ئۇ زۇلمەت باياۋاندا مەڭگۈ ئۈزلۈكسىز پىرقىرايدۇ. قەلبى ئارام تاپمايدۇ. نۇرنى كۆرەلمەيدۇ. مانا بۇ ئىنساننىڭ قاراڭغۇلۇق تەرىپى.

شۇنداقلا ئىنسان قاباھەت سىرتىمقى بىلەن ئۇنى قىلچىلىك چامدىغىلى قويمايدىغان ھالاكەتلىك، ۋەھىمىلىك شەھۋەت قايناملىرىغا غەرىق بولۇپ، ھوشىغا كېلەلمىگەن چاغدا، مانا بۇ ئىنساننىڭ قاراڭغۇلۇق تەرىپى.

توغرا، بۇ تەرەپ رېئال ھاياتتا مەۋجۇت، بىراق ئۇ ئىنسانغا نىسبەتەن ئىنساننىڭ مەۋجۇدىيەت ھەقىقىتى، ئېنېرگىيە ھەقىقىتى ۋە ئىنسان ھەقىقىتىگە نىسبەتەن، مەڭگۈلۈك رېئاللىق ئەمەس. شۇنداقلا ئىنسانغا لايىق تۈپ ماھىيەتمۇ ئەمەس!

شۇ سەۋەبتىن بىز — ئىسلامى پرىنسىپ سايىسىدىكى رېئاللىقىمىزدا ئاشۇ رېئاللىقنى ئۆزىمىز كۆرگەندەك سىزىپ چىقىمىز... لېكىن بىز — اللەنىڭ پرىنسىپى سايىسىدىكى ئىنسان ھەقىقىتىگە بولغان چۈشەنچىمىزدىن كەلگەن بۇ رېئاللىقىمىز بىلەن ئىنساننىڭ قاراڭغۇلۇق تەرىپىنى مەركەز قىلمايدىغان دەرىجىدە ئۇلارنى تارقىتىمىز!

بىز بۇ قاراڭغۇ رېئاللىقنى، ئىنساننىڭ رېئاللىقى ئەمەس، بەلكى ئىغىپ كېتىشنىڭ رېئاللىقى ۋە ئاجىزلىق دەقىقىسىدىكى رېئاللىق دەپ سۈرەتلەيمىز... ئىنسان شۇنىڭدىن كېيىن ھوشىغا كېلىپ يۈكسىلىشكە قايتىدۇ....

ئۇ ئاجىز دەقىقىلەر خۇشاللىق ۋە ئالقىشلاشنى تەشەببۇس قىلماستىن... بەلكى ئىنكار قىلىنغان ئەھۋالدا ئىنساننى ئەپسۇسلاندۇرىدىغان دەقىقىلەردۇر.

«اللەنىڭ ئايەتلىرىنى ئىنكار قىلغۇچى بەندىلەرگە ئەپسۇسكى، ئۇلارغا

بىرەر پەيغەمبەر كەلسىلا ئۇنى مەسخىرە قىلىشتى» (29:36)
ئىنسانى ئاجىزلىق ھازىرقى زامان جاھىلىيەت سەنئەتلىرى سۈرەتلىگەندەك «قەھرىمانلىق» ئەمەس !

تۆت كوچا ئېغىزى دەل مۇشۇ يەردە ! ! !

ئەمما ئىسلام سەنئىتىنىڭ پرىنسىپى باشقا ئىغىشلاردىن پۈتۈنلەي پاكتۇر. دېمەك بۇ يەردە مۇسۇلمانىنىڭ ئېڭىدا الله بىلەن ئىنسان ئوتتۇرىسىدىكى ئاشۇنداق نەپرەتلىك تىركىشىشلەر مەۋجۇت ئەمەس . . . شۇ سەۋەبتىن ئىسلام سەنئىتى ئاشۇ خىل تىركىشىشنى ھەرگىز ئەكس ئەتتۈرمەيدۇ . . . ئەگەر ئۇ ئازغۇن ئىنساننىڭ روھىدا پەيدا بولغان بولسا — ئىسلام سەنئىتى ئۇنى ئىغىپ كېتىش دەپ سۈرەتلەيدۇ .

بۇ يەردە اللەنىڭ غەيرىتى ئىلاھلاشتۇرۇش مەۋجۇت ئەمەس !

تەبىئەت گۈزەل ۋە سۆيۈملۈك ئۇ تەڭداشسىز سۈرەتلەرنى ئۆزىگە مۇجەسسەملىگەن كارۋان، ئىنسان سەزگۈسى تەبىئەتتىن ئاجايىپ-غارايىپلارنى قوبۇل قىلىدۇ. لېكىن ئۇ ئۆز ئىبادىتىدە «دىندارلار»دىن يىراق ھالدا ئۆزىنى مۇئەييەنلەشتۈرىدىغان بۇددىزم ئىلاھىنى ئىزدەپ، چېركاۋ ئىلاھىدىن قاچقان رومانتىزم قىلغاندەك تەبىئەتنى ئىلاھلاشتۇرمايدۇ .

شۇنىڭدەك ئىنسان ئىلاھ ئەمەس ! . . . ئۇنىڭ ئىلاھ بولۇشى مۇمكىن ئەمەس . . . توغرا، ئۇ ئىنتايىن زور كۈچكە ئىگە ! بىراق ئۇنىڭ ھەممىسى اللەنىڭ قۇدرىتى ۋە سوۋغىسى، بۇنىڭغا قارىتا اللەغا تەشەككۇر بىلدۇرۇش كېرەك ! ئەگەر تۇزكورلۇق قىلىپ، تەشەككۇر ئېيتمىسا، مانا بۇ ئازغۇن رىئاللىق .

ئىسلام سەنئىتى بۇنى ئازغۇنلۇق دەپ كۆرسىتىدۇ .

شۇنىڭدەك مۇقەرەرلىكمۇ ئىلاھ ئەمەس ! ئۇنىڭ ئىلاھ بولىشىمۇ مۇمكىن ئەمەس ! ھەممە ئىجتىمائىي ئېقىملار ۋە تارىخنىڭ جاھىلىيەتچى ئىزاھاتى ئاساسلانغان ئەدەبىيات ۋە سەنئەتلەر تەسۋىرلىگەندەك ئىنسان ئۇنداق پەسكەش ئەمەس !

ئىسلام سەنئىتى بۇ جەرياندا ئېپادىلەشنىڭ ئىنتايىن كەڭرى بىر مەيداننى تاپالايدۇ .

ھايات ئىشلىرىدىن ھېچبىر ئىشنى يوق قىلىۋەتمەيدۇ .

بەلكى ئۇ — ئىسلام سەنئىتى — سەنئەتنىڭ ئەڭ ئەركىن ، ئەڭ بىپايان ساھەسىدۇر . . . بۇ سەنئەت ئۆزىنىڭ تەسەۋۋۇرىدا اللە ، كائىنات ، ھايات ، ئىنسان ۋە ئاشۇلار ئوتتۇرىسىدىكى پۈتكۈل مۇناسىۋەتنى چىڭ تۇتىدۇ .

لېكىن ئۇ اللەنىڭ پرىنسىپىدىكى بارلىق شەيئىلەرگە ئوخشاش ، تەڭ-پۇڭ ، پاكىز ، يۈكسەكتۇر ، اللەنىڭ خەلىپىسىگە لايىق ئەڭ ئالىي دەرىجە-دىن ئىبلىنغان بۇ ئالىي دەرىجە ئىنساننىڭ ھاياتىنى توغرا خەلىپىلىكتىن ئىغىپ كېتىش ۋاقتىغا سەل قارىمايدىغان شۇنداقلا ئىنساننى ئىنساني دائىرىدىن چىقىرىۋەتمەيدىغان تەبىئىي ئاجىزلىقنىمۇ ئۇنتۇپ قالمايدىغان رېئاللىق بىلەن بىرگە بولىدۇ .

* * *

اللەنىڭ پرىنسىپى ئىنسانلار ھاياتىنىڭ سىياسەت ، ئىقتىساد ، ئىجتى-مائىيەت ، ئەخلاق ، جىنسى تۇرمۇش ۋە سەنئەت قاتارلىق ، بارلىق تەرەپلى-رىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ .

يەر شارىدا ئىنسان ھەرىكىتىنىڭ ھېچبىرى اللەنىڭ پرىنسىپىدىن تاشقىرى ئەمەس !

اللەنىڭ پرىنسىپى — ھەرقانداق ئىشتا — ئەيىپ ، نۇقسان ، كەمچى-لىك ۋە ئەگرىلىكتىن پۈتۈنلەي پاك بولغان بىردىنبىر پرىنسىپ .

ئۇنىڭدىن باشقا ھەممىسى جاھىلىيەت . . . بىز ئالدىنقى بۆلۈملەردە ئاشۇ ئارغونلۇقلارنىڭ ھەممىسىنى كۆردۇق . . . ئىنسانلار ھاياتىدا پەيدا بولغان قانچىلىغان رەزىللىك ، بۇزۇقچىلىق ، بەختسىزلىك ۋە ئازاب-ئوقۇ-بەتلەرنى كۆردۇق .

ئىنسانلار ئاللاھقا قايتىپ ، اللەغا ئىشىنىپ ، ھاياتتا ئاللاھنىڭ پرىن-سىپىنى ئىجرا قىلمىغۇچە ، ئۇلارنىڭ ھاياتى ھەرگىزمۇ توغرا ھايات بول-مايدۇ .

«شەھەر ئاھالىسى ئىمان ئېيتقان ۋە كۆپىردىن ، گۇناھلاردىن ساقلانـ
غان بولسا ئىدى . ئەلۋەتتە ئۇلارنى ئاسمان ۋە زېمىننىڭ پاراۋانلىقلىرىغا
مۇيەسسەر قىلاتتۇق . لېكىن ئۇلار — پەيغەمبەرلەرنى — ئىنكار قىلدى .
شۇڭا ئۇلارنى ئۆز قىلمىشلىرى تۈپەيلىدىن ھالاك قىلدۇق» (96:7)

ئىنسانلار ئالدىدا مۇشۇ ئىككى يولدىن باشقا يول يوق !

(1) ئۇلار اللەغا ئىشىنىپ ، اللەنىڭ يولىنى تۇتۇش كېرەك ! شۇ چاغدا الله ئۇلارنى ئاسمان ۋە زېمىننىڭ ياخشىلىقلىرىغا مۇيەسسەر قىلىدۇ .

(2) ياكى ئۇلار اللەنى ئىنكار قىلىدۇ . نەتىجىدە الله ئۇلارنى ئۆز قىلمىشلىرى تۈپەيلى ھالاك قىلىدۇ .

# جاھىلىيەتچىلەر نېمە ئۈچۈن ئىسلامنى ئۆچ كۆرىدۇ؟

بىز يۇقىرىقى بۆلۈملەردە بايان قىلغىنىمىزدەك — رېئال ھەقىقەتتە بۇ مەسىلە ناھايىتى ئېنىق بولسىمۇ، بىراق زۇلمەتلەر ئىچىگە غەرىق بولۇپ، ساراڭلىق ئورىبىتىسىداتىنىماي چۆگىلەۋاتقان بۇ جاھىلىيەت ئىشلار-نى جىددىي ئاڭلىق تۈردە ئەقىل بىلەن مۇلاھىزە قىلىپ، قانچىلىك بۇزۇق-چىلىق ۋە ھالاكەتكە گىرىپتار بولغانلىقى ۋە قانچىلىك كەسكىن، تېز تەسىر كۆرسەتكۈچىنىڭ داۋالىشىغا موھتاج ئىكەنلىكىنى ئالدىن مۆلچەر-لەش ئۈچۈن بىرەر دەقىقە بولسىمۇ، ھوشىغا كەلمەيۋاتىدۇ.

بەلكى ئىشلار بۇنىڭدىنمۇ خەتەرلىكرەك!

ھەقىقەتەن ئىسلام اللەنىڭ پرىنسىپى ئۇ ئىنسانلارنىڭ رېئاللىقىدىن يىراق بولۇپلا قالماستىن، بەلكى ئىنسانلار. . . بۇ جاھىلىيەتتە ئىسلامنى ئۆچ كۆرىدۇ. ؟

بۇ مۇكەممەل پرىنسىپ ھەرقانداق خاتالىقتىن خالى بولۇپ، ئۇ ھەر-قانداق مەسىلىگە توغرا جاۋاب بېرىدۇ. ھەرقانداق قىيىنچىلىقتا ھەق بىلەن ھۆكۈم قىلىدۇ.

بۇ پرىنسىپ بارلىق چېچىلاڭغۇ كىشىلەرنى توپلاپ، ئۇلارنىڭ يۈزلى-نىشى ۋە نىشانىنى بىرلەشتۈرىدۇ. نەتىجىدە ئۇلار ھەرقايسى تەرەپتىن زىچ ئۇيۇشۇپ كېتىدۇ.

بۇ پرىنسىپتىن باشقا ھېچنەرسە ئىنسانلارنى بەختسىزلىك ۋە ئازاب-تىن، گاڭگىراش ۋە ئىزتىراپتىن قۇتقۇزالمايدۇ.

كىشىلەرنىڭ بۇ پرىنسىپنى ئۆچ كۆرۈپ ئۇنىڭدىن قېچىپ كېتىشى، ئۇنىڭغا دەۋەت قىلغانسىرى ئۇنىڭدىن بەكرەك يىراقلاپ كېتىشى ھەيران قالارلىق ئەمەسمۇ؟

توغرا . . . بۇ ھەيران قالارلىق ئەمەس !

ياكى ھەيران قالارلىق دېگەندىمۇ — بۇ چەكتىن ئاشقان «تەبى» بىر ئىش !

تارىخ ئىقىنىدىكى بارلىق جاھىلىيەتلەر ئىسلامنى ئۆچ كۆرىدۇ . ئىسلام پەقەت ئىسلام بولغانلىقى ئۈچۈنلا ئۇلار باشتىن-ئاخىرى ئىسلامنى ئۆچ كۆرىدۇ .

جاھىلىيەت ھاكاۋۇرلۇقتا اللەدىن يىراقلىششتا چەكتىن ئاشقانسىرى ، ئۇلارنىڭ الله ھاياتقا ھۆكۈمرانلىق قىلىش ئۈچۈن نازىل قىلغان پرىنسىپقا بولغان ئۆچمەنلىكى شۇنچە كۈچىيىپ بارىدۇ .

بۈگۈنكى جاھىلىيەت يەر شارى تارىخىدىكى ئەڭ ھارامزادە جاھىلىيەت بولغان ئىكەن ، ئۇنداقتا ئۇنىڭ ئىسلامغا بولغان ئۆچمەنلىكىنىڭ ، تارىختىكى ھەرقانداق جاھىلىيەتتىن كۈچلۈك بولۇشى «ئەجەبلىنەرلىك» ئەمەس !

*        *        *

جاھىلىيەتنىڭ چىن قەلبىدىن ئىسلامنى ئۆچ كۆرۈشى ئىسلامدىكى ھەقىقەت ۋە ياخشىلىقنى بىلمىگەنلىكى ئۈچۈن ئەمەس ياكى ئۆز تۇرمۇشىدىكى خاتالىقلارنى ئىسلامغا قارىغاندا ، توغرا ۋە راست دەپ قارىغانلىقتىن ئەمەس !

توغرا ، جاھىلىيەت ئىسلامدىكى ھەقىقەت ۋە ياخشىلىقنى ، ئىسلامنىڭ ھاياتنىڭ ئىشلىرىدىكى خاتالىقنى تۈزلەپ قويىدىغانلىقنى بىلىپ تۇرۇپ ئىسلامنى ئۆچ كۆرىدۇ .

جاھىلىيەت تۈزلىنىشنى خالىمايدىغان ئەگرىلىككە ئامراق بولغانلىقى ئىشلارنى تۈزلىمەي ئەگرى پېتى تاشلىۋېتىشنى ياخشى كۆرگەنلىكى ئۈچۈن ئىسلامنى ئۆچ كۆرىدۇ .

جاھىلىيەت ئىسلامنى ئۆچ كۆرىدۇ . . . چۈنكى ئۇ دېگەن جاھىلىيەت . . . بۇ دېگەن ئىسلام !

«سەمود خەلقىگە توغرا يولنى كۆرسەتتۇق ، ئۇلار ھىدايەتتىن كۆرلۈق

— ئارغونلۇقنى ئارتۇق بىلدى .» (17:41)

ئەنە ئاشۇ بارلىق مىساللارنى خۇلاسىلەيدىغان بىر مىسال . . . پۈتكۈل تارىختىكى جاھىلىيەتنىڭ مەيدانى .

«شەك-شۈبھىسىزكى نوھنى ئۆز قەۋمىگە پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتتۇق ئۇ : «ئى قەۋم اللەغا ئىبادەت قىلىڭلار ! سىلەرگە اللەدىن باشقا مەبۇد بەرھەت يوقتۇر . مەن ھەقىقەتەن سىلەرنىڭ بۈيۈك كۈننىڭ (يەنى قىيامەت-نىڭ ) ئازابىغا قىلىنىشىڭلاردىن قورقىمەن» دېدى . قەۋمىنىڭ چوڭلىرى : بىزسىنى ھەقىقەتەن روشەن گۇمرالىقتا كۆرىمىز دېدى» (7: 58-60 )

«ئاد قەۋمىگە ئۇلارنىڭ قېرىندىشى ھۇدنى ئەۋەتتۇق ، ھۇدئى قەۋم اللەغا ئىبادەت قىلىڭلار ! سىلەرگە اللەدىن باشقا مەبۇد بەرھەق يوقتۇر . (ئۇنىڭ ئازابىدىن ) قورۇقمامسىلەر ؟» دېدى . ئۇنىڭ قەۋمىنىڭ ئىمان ئېيتمىغان چوڭلىرى : «بىزسىنى ھەقىقەتەن ئەخمەق ھېسابلايمىز» دېدى . (7: 64-65)

«سەمۇدقا ئۇلارنىڭ قېرىندىشى سالھىنى (پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەت-تۇق ) ئۇ : «ئى قەۋم ! اللەغا ئىبادەت قىلىڭلار . سىلەرگە اللەدىن باشقا ھېچ مەبۇد (بەرھەق ) يوقتۇر . ئۇنىڭ قەۋمىنىڭ تەكەببۇر چوڭلىرى «سىد-لەر ئىشەنگەنگە بىز ھەرگىز ئىشەنمەيمىز» دېدى . (7:75 )

«لۇتنى (ئەھلى سەدۇمغا پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتتۇق ) ئۆز ۋاقتىدا ئۇ ئۆز قەۋمىگە (ئۇلارنى ئەيىبلەش يۈزىسىدىن ) مۇنداق دېگەن ئىدى : «سىلەر شۇنداق قەبىھ ئىشنى قىلامسىلەر ؟ مۇنداق قەبىھ ئىشنى سىلەردىن ئىلگىرى جاھان ئەھلىدىن ھېچقانداق ئادەم قىلمىغان ئىدى . سىلەر ھەقد-قەتەن ئاياللارنى تاشلاپ قويۇپ ، ئەرلەر بىلەن جىنسىي تەلىپىڭلارنى قاندۇ-رۇرسىلەر . سىلەر ھەقىقەتەن ھەددىدىن ئاشقۇچى قەۋمسىلەر . لۇتنىڭ قەۋمىنىڭ بىردىنبىر جاۋابى : «لۇتنى ئۇنىڭ ئەگەشكۈچىلىرى بىلەن قو-شۇپ ، شەھرىڭلاردىن چىقىرىۋېتىڭلار ! چۈنكى ئۇلار پاك كىشىلەردۇر» دېيىشتىن ئىبارەت بولدى» (7: 82)

«مەديەن خەلقىغە ئۇلارنىڭ قېرىندىشى شۇ ئەيىبنى (پەيغەمبەر قى-لىپ ئەۋەتتۇق ) . ئۇ (ئۆز قەۋمىگە ) ئېيتتى . «ئى قەۋم ! اللەغا ئىبادەت

قىلىڭلار . سىلەرگە اللەدىن باشقا ھېچ مەبۇد (بەرھەق ) يوقتۇر . شۇ ئەيىب قەۋمىنىڭ ئىمانىدىن (باش تارتقان ) تەكەببۇر چوڭلىرى : «ئى شۇئەيىب سىنى چوقۇم ئەگەشكۈچىلىرىڭ (يەنى ساڭا ئىمان ئېيتقانلار ) بىلەن قوشۇپ ، شەھرىمىزدىن ھەيدەپ چىقىرىمىز . ياكى بىزنىڭ دىنىمىزغا چوقۇم قايتىشىڭلار كېرەك » دېدى . (7:88)

ئەنە- ئاشۇ تارىختىكى تەكرارلانغان بىردىنبىر قىسسە ... اللەنىڭ تەڭداشسىز دىنى- ئىسلام- بىلەن تەكرارلانغان بىردىنبىر جاھىلىيەت قىسسىسى .

«بىز ئۇلارنى توغرا يولغا باشلىدۇق . ئەمما ئۇلار ھىدايەتتىن زالالەتنى ئارتۇق بىلدى... »

* * *

توغرا ! ھازىرقى زامان جاھىلىيىتىنىڭ ئىسلامغا نىسبەتەن ئۆچمەنلىك مەيدانىدا تۇرۇشى ئەجەبلىنەرلىك ئەمەس ... چۈنكى ئۇ تارىخ ئىقىندىكى ھەربىر جاھىلىيەتنىڭ تەكرارلانغان مەيدانىدۇر ... جاھىلىيەتچىلەر ئىسلامنى ئۆچ كۆرىدۇ . ئۇنىڭغا چىدىيالمايدۇ . ئىسلام تەشۋىقاتچىلىرىنى ئۆچ كۆرىدۇ . ئۇلارنى «قوغلاپ » چىقارماقچى ياكى يوقاتماقچى بولىدۇ . «پىكىر ئەركىنلىكى» ياكى «ئېتىقاد ئەركىنلىكى »گە ئەمەل قىلىپ ، بولسىمۇ تەشۋىقاتچىلارنى تىنچ شاد ـ خورام دۇنيادا تاشلاپ قويۇشقا چىدىيالمايدۇ .

«مەدىيەن (خەلقىگە ) ئۇلارنىڭ قېرىندىشى شۇئەيىبنى (پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتتۇق » ئۇ (ئۆز قەۋمىگە ) ئېيتتى : «ئى قەۋمىم ! اللەغا ئىبادەت قىلىڭلار ، سىلەرگە اللەدىن باشقا ھېچ مەبۇد (بەرھەق يوقتۇر . ) سىلەرگە پەرۋەردىگارىڭلاردىن ھەقىقەتەن (مېنىڭ راستلىقىمنى ئىسپاتلايدىغان ) مۆجىزە كەلدى . ئۆلچەمنى ۋە تارازىنى توغرىلاڭلار ، كىشىلەرنىڭ نەرسىلىرىنى كەم بەرمەڭلار (اللە پەيغەمبەرلەرنى ئەۋەتىپ زېمىننى تۈزىگەندىن كېيىن ، زېمىندا (گۇناھلارنى قىلىپ ) بۇزغۇنچىلىق قىلماڭلار ، ئەگەر

مۆئمىن بولساڭلار ، ئەنە شۇ سىلەر ئۈچۈن ياخشىدۇر . سىلەر اللەغا ئىمان ئېيتقانلارنى قورقۇتقان ، اللەنىڭ يولىدىن توسقان ۋە ئۇ يولنىڭ ئەگرىلە-كىنى تىلىگەن هالدا يوللاردا ئولتۇرماڭلار ، ئەسلىدە سىلەر ئاز ئىدىڭلار ، اللەنىڭ سىلەرنىڭ سانىڭلارنى كۆپەيتكەنلىكىنى ياد ئېتىڭلار ، بۇزۇقچىلىق قىلغۇچىلارنىڭ ئاقىۋىتىنىڭ قانداق بولغانلىقىغا قاراڭلار ! ئەگەر سىلەر-دىن بىر گورۇھ ئادەم مېنىڭ پەيغەمبەرلىكىمگە ئىشەنگەن ، يەنە بىر گورۇھ ئادەم ئىشەنمىگەن بولسا ، الله بىزنىڭ ئارىمىزدا هۆكۈم چىقارغۇچە سەۋرى قىلىپ تۇرۇڭلار ! الله هۆكۈم چىقارغۇچىلارنىڭ ئەڭ ياخشىسىدۇر . شۇئەيب قەۋمىنىڭ (ئىمانىدىن باش تارقان تەكەببۇر چوڭلىرى ) «ئى شۇ ئەيىپ سىنى چوقۇم ئەگەشكۈچىلىرىنىڭ (يەنى ئىمان ئېيتقانلار ) بىلەن قوشۇپ شەھىرىمىزدىن هەيدەپ چىقىرىمىز ياكى چوقۇم بىزنىڭ دىنىمىزغا قايتىشىڭلار كېرەك » (7: 84_88 )

توغرا ئۇلار چىدىيالمايدۇ ! ھەتتا «الله بىزنىڭ ئارىمىزدا هۆكۈم چىقارغانغا قەدەر چىداڭلار . الله ئەڭ ياخشى هاكىم » دەيدىغان تىنچلىقپەر-ۋەر ، سۈلھىچىلەرگىمۇ چىدىيالمايدۇ .

بۇ خىل پوزىتسىيە ئۆزلىكىدىن تاساددىبى پەيدا بولمايدۇ . بەلكى ئۇنىڭ بىر مۇنچە سەۋەبلىرى بار… كىشىلەر اللەنىڭ پىرىنسىپى ۋە ئەقىدە-دىن ئىغىپ كېتىشكە باشلىغان چاغدا ، مۆئمىنلەردىن خىجىل بولۇپ ۋە ئەيمىنىپ ، دەسلەپتىكى ئىغىش ئاستا بولغان ئىدى .

چۈنكى ئاشۇ چاغدا مۆئمىنلەر غالىپ كۈچلەر ئىدى . اللەنىڭ دىنى ئىشلارغا هۆكۈمرانلىق قىلاتتى .

بەزىدە ئىغىپ كېتىش «ياخشى نىيەتلىك» بولىدۇ . مەسئۇلىيەتنى ئۈستىگە ئېلىش ۋە توغرا يولدا تىك تۇرۇشتىن ئاجىز كېلىش ئاشۇ خىل ئىغىشنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ .

ياكى ئىغىش يامان نىيەتلىك بولىدۇ … ئۆزى چىن قەلبىدىن ئىشەن-مىگەن ئەقىدىنى يىقىتىش ئۈچۈن ، پۇرسەت كۈتىۋاتقان ئاغمىچى ۋە مۇنا-پىقلارنىڭ يامان نىيىتىدىن بولىدۇ . گەرچە كۈچلۈك غالىپ بويسۇندۇرغۇ-چى هۆكۈمران مەۋجۇت بولسىمۇ ، بىراق ئۇلار بۇ ئەقىدىگە خائىنلىق

قىلىدۇ .

لېكىن يا ئۇنداق ، يا مۇنداق ئىشلار ئاددى ـ يۈزەكى ۋە تۆۋەن ئىشلار بولۇپ ، ئۆزىنى ئاشكارىلاشقا جۈرئەت قىلالمايدۇ .

ئۇزاق ئۆتمەي يېرىق كېڭىيىدۇ . ئىش قەدىمى ئاشىدۇ ئەقىدىدىن كۆڭلىرى يىراقلىشىش روھىيەتنى بېسىۋالىدۇ . پىرىنسىپ سۇزۇكلىكى بىلەن روھىيەت سۇزۇكلىكى قاراڭغۇلۇق قاپلايدۇ ... نەتىجىدەنۇرنى كۆر-گىلى بولمايدۇ ...

ئەنە شۇ چاغدا بۇزۇقچىلىق باشلىنىدۇ ... شەيتانلار تەييارلىققا كىرىـ-شىدۇ . ئارقىدىنلا يېرىق بارغانسېرى كېڭىيىدۇ ... روھىيەتنىڭ بۇزۇقچى-لىق ئۇستىدىكى چىدامچانلىقى تېخىمۇ ئاشىدۇ .

ئەمەلىيەتتە كىشىلەرنىڭ ئىشلىرىغا شەيتانلار ھۆكۈمرانلىق قىلىدۇ . چۈنكى اللەنىڭ پىرىنسىپى بۇ ئىشلارغا ھۆكۈمرانلىق قىلمايدىغان بولۇپ قالدى .

ئەنە شۇ چاغدا جاھىلىيەت ھىدايەتكە چاقىرغۇچىلارغا جاۋاب بەرمەيدۇ ، ... بەلكى ئۇنىڭغا قارىتا زوراۋانلىق ۋە دۈشمەنلىك پوزىتسىيىسىدە بولىدۇ ... ھەممە ئەڭ قەبىھلىك بىلەن ئۇلارغا ئۇرۇش قوزغاپ ئۇلارنى قوغلاپ چىقىرىش ، يوقۇتۇش ئۈچۈن ھەرىكەت قوللىنىدۇ . ... تەشۋىقات كۆچەيگەنـ-سېرى ئۇرۇش ئوتىنى ئۇلغايتىپ ، زوراۋانلىقنى بوشاشماي داۋاملاشتۇرىـ-دۇ .

بۇ باسقۇچتا كىشىلەرنى ئەقىدىدىن يىراقلاشتۇرىدىغان «ياخشى نىـ-يەت» بولمايدۇ . ... شۇنداقلا زوراۋانلىققا تۈرتكە بولىدىغان پىرىنسىپ ھەقىقىتىنى بىلمەسلىكمۇ بولمايدۇ .

بەلكى جاھىلىيەتنىڭ ئۆز مەۋجۇدىيىتى ۋە مەنپەئىتىنىڭ ، شەھۋەت ۋە ئىغىپ كېتىشلىرىنىڭ يېڭى نۇرنىڭ «تەھدىتكە» ئۇچراشتىن ئەنسىرىشى ھەقىقى سەۋەب بولىدۇ .

جاھىلىيەت ئۆز كۆڭلىدە ـ ھەقتىن ئىغىپ كېتىش ، ئىدىيۋى خاھىـ-شى بىلەن ھۆكۈمرانلىق قىلىش ۋە شەھۋەتلەرگە تەسلىم بولۇشنىڭ ئېغىر-لىقىنى ھېس قىلالايدۇ ... شۇنداقلا توغرا ئەقىدە زېمىندا ھۆكۈمرانلىق

قىلىۋاتقان چاغدا ، ئۇ چەكلەيدىغان بايلىق ، مەنپەئەت ۋە شەھۋەتلەرنىڭ مىقدارىنى ھېس قىلالايدۇ .

شۇ سەۋەبتىن جاھىلىيەت ئىسلامنى ئۆچ كۆرىدۇ .

ئىسلامغا قارىتا ئۇرۇش ۋە دۈشمەنلىك مەيدانىدا تۇرىدۇ . بۇنىڭدا چوڭ دۈشمەن بىلەن كىچىك دۈشمەن ئوخشاش ، ھەرقانداق جاھىلىيەتتە جاھىلىيەتنى ئۆزىگە تارتىدىغان مەنپەئەت بايلىق ۋە شەھۋەتلەر بولۇپ اللەنىڭ پىرىنسىپى ھەق بىلەن ھۆكۈمرانلىق قىلغان چاغدا جاھىلىيەت ئۇنىڭدىن مەھرۇم قىلىشنى خالىمايدۇ ... بۇزۇق بايلىق ۋە يولسىز مەنپەئەتلەر يوقۇلۇپ ھەقىقەتنىڭ شەھۋەت يولىدا توسقۇنلۇق قىلىشنى يامان كۆرىدۇ . شۇ جەھەتتىن بىز ھازىرقى زامان جاھىلىيىتىنىڭ ئىسلامغا تۇتقان مەيدانىنى ناھايىتى ياخشى چۈشىنەلەيمىز .

ئۇ بولسا ئۆچ كۆرۈش ، دۈشمەنلىك ۋە قارشى تۇرۇش . مەيداندۇر ... بۇنىڭدا شەرق بىلەن غەرپ ... ھەتتا ئۆزىنى «ئىسلام ئەللىرى» دەپ ئاتىۋالغان دۆلەتلەرمۇ ئوخشاش .

* * *

ياۋرۇپا - ياۋرۇپانىڭ شەرقى ۋە غەربى ۋە ئۇنىڭ ئامېرىكىدىن ئىبارەت مەدەتكارىنىڭ مەيدانى بىزگە «چۈشىنىشلىك» .

ياۋرۇپا دەسلەپتىلا پۈتكۈل دىننى ئۆچ كۆرىدۇ . الله ھەققىدىكى ئەقىدىدىن نەپرەتلىنىدۇ . ئەقىدىنىڭ رېئال تۇرمۇشقا ھۆكۈمرانلىق قىلىشىنى خالىمايدۇ . لېكىن ئۇ بۇنىڭدىن باشقا خۇسۇسەن ئىسلامنى ئۆچ كۆرىدۇ . كۆڭۈلگە كەچمىگەن دەرىجىدىكى ئۇرۇش ۋاستىلىرى بىلەن ئىسلامنى ماراپ ياتىدۇ .

ئەمما ئۇنىڭ پۈتكۈل دىنلاردىن نەپرەتلىنىش سەۋەبلىرىنىڭ بىر تەردىپنى ئالدىنقى بۆلۈملەردە سۆزلەپ ئۆتتۇق .

ئىمپراتور كونستانتىن رىم ئىمپراتورلىقىغا خىرىستىئان دىنىنى ، ئىمپراتور نامىدىن مەجبۇرىي بېكىتتى ...

بۇددىستلارنىڭ قەلبىنى كۆندۈرۈش ۋە ئۇلارنىڭ دىنغا كىرىشكە ئىلھام بېرىش ئۈچۈن ئاشۇ چاغدا مەۋجۇت بولغان بۇددىزىم ئېلمېنتلىرىنى ساماۋى خىرىستىئان ئەقىدىسىگە ئارىلاشتۇرىۋەتتى...

بۇ ئارىلاشما دىن كىشىلەر ئۈچۈن چۈشىنىكسىز نەرسىگە ئايلانغان چاغدا چېركاۋلار باشقىلار بىلمەيدىغان «سىرلارنى» پەقەت ئۆزلىرىلا يالغۇز بىلىدىغانلىقىنى داۋا قىلدى. باشقىلارنى مۇشۇ سىرلارغا مۇنازىرە ۋە پاكىتسىز ھالدا بويسۇندۇرۇش ئارقىلىق ئۇلارنىڭ ئاللاھقا بولغان ئىشەنچىسىنى ئۆزلىرى كونترول قىلىۋالدى. ھەممە چېركاۋلارنى ئىنسانلار بىلەن اللە ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەتنى تولۇقلاشنىڭ زۆرۈر ۋاستىسىگە ئايلاندۇرىۋالدى.

چېركاۋلار مۇشۇ ئۇسۇللار ئارقىلىق ئۆزىنى قەلب ئىدىيە ۋە تۇيغۇلارنىڭ قاباھەتلىك ھۆكۈمرانى قىلىپ بىكىتتى.

ئۇلارغا تۈرلۈك ئالۋاڭ - ياساقلارنى بەلگىلىدى.

ئارقىدىنلا ئۇلارنى ئىنسان تەبىئىتىنى ۋەيران قىلىدىغان رەھبانىيەتكە چاقىردى. كىشىلەر چېركاۋ دائىرىلىرىدە - پاكلىق ئىبادەت ۋە اللەغا ئىخلاسمەن بولىدىغان جايىدا- مۇقەددەس پاك «دىندارلار»نىڭ ھارام قىلىنغان پاسكىنا ئىشلارنى قىلىۋاتقانلىقىنى ئاڭلىدى.

پۈتكۈل ئىشلارنى ئىنسان قەلبى سىغدۇرالمايدىغان ئەھمىيەتسىز نەرسىگە ئايلاندۇرۇۋېتىش ئۈچۈن مەغپىرەت چەك تاماشىسى مەيدانغا كەلدى.

ئەڭ چوڭ بالايىئاپەت چېركاۋلار ئىلىمگە قارشى تۇرغان چاغدا پەيدا بولدى. ئۇلار ئالىملارنى كۆيدۈرۈپ ئۇلارنى ئىلاھ نامى بىلەن قاتتىق جازالىدى. ئاشۇ دەقىقىدىن باشلاپ ياۋرۇپادا ئىلىم بىلەن دىن، دىن بىلەن ھايات ئوتتۇرىسىدا زىددىيەت ئۇرۇقلىرى چېچىلدى.

ياۋرۇپا چېركاۋ دىنلىرىنى ئۆچ كۆرۈپ، ئاستا - ئاستا ئۇنىڭدىن چېكىنىپ چىقىشقا باشلىدى.

ياۋرۇپا ئىسلام مەدەنىيىتى ۋە ئىسلام مائارىپىدىن قوبۇل قىلغان. نۇرلار ئاساسىدا گۈللىنىش مەيدانغا كەلگەندىن كېيىنمۇ ئوخشاشلا دىندىن يىراقلىشىش، بەلكى دىن بىلەن دۈشمەنلىشىش مەيدانىدا تۇردى.

ياۋرۇپانىڭ «چىركاۋلار» بىلەن تىرىكىشىشىدە ئۆزىنى ئاقلايدىغان سە-ۋەبى بولسىمۇ، بىراق ئۇنىڭ «دىن» بىلەن دۇشمەنلىشىشىدە يەنە قانداق سەۋەبى بار؟

قانداقلا بولمىسۇن ياۋرۇپالىقلارنىڭ چىركاۋ ۋە ئۇنىڭ دىنىنى ئۆچ كۆرۈشى، ئەمەلىيەتتە بولۇپ ئۆتتى ... شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا ياۋرۇپا-لىقلار ئۇلارغا مەدەنىيەت ۋە مائارىپنى ئۆگەتكەن، قاراڭغۇلۇقتىن نۇرغا قانداق چىقىدىغانلىقىنى بىلدۈرگەن ئىسلامغا قاتتىق كاپىر بولدى.

ئۇلارنىڭ چىركاۋ مەسىلىسىدە ھەقىقەتەن «سەۋەبى» بولسىمۇ، بىراق ئۇلار ئىسلام ئۆز ئىچىگە ئالىدىغان بارلىق ياخشىلىقلارنى، ۋە ئۇلارنىڭ مۇشۇ ياخشىلىق ئۈستىگە قۇرۇلغان مەدەنىيىتىنى بىلىپ تۇرۇپ، ئۇلارنى ئىسلامغا قارشى قويىدىغان، ئۇرۇش قوزغايدىغان ۋە ھەربىر تەرەپتىن ئىسلامنىڭ سۈرىتىنى سەتلەشتۈرىدىغان قىلىۋەتكەن ئاشۇ يىرگىنىشلىك خىرىستىئان روھى دەل ئۇلارنىڭ جىنايىتىدۇر.

يەھۇدىيلار سانسىز يىللاردىن بىرى - ھەرقانداق يېڭى دەۋەت ئۆزىنىڭ الله بىلەن بولغان ۋەدىسىنى ئىشقا ئاشۇرمىغان ۋە اللەنىڭ كۆرسەتمىسىگە ئەگەشمىگەن چاغدا، ئۇلارغا دۇشمەنلىك ئوقلىرىنى ياغدۇرۇش ئۈچۈن، ئۇلارنى ماراپ ياتاتتى.

ياۋرۇپا «گۇللىنىشى» چىركاۋلار بىلەن بولغان دۇشمەنلىك ئاساسىغا قۇرۇلغاندىن كېيىن ئەقىللىق يەھۇدىيلار بۇنى خىرىستىئان دىنىنى پاچاقلاپ تاشلاشنىڭ ئەڭ ياخشى پۇرسىتى دەپ بىلدى - دە، كۈچىنىڭ يېتىشىچە «ھاڭ»نى كېڭەيتىش ئۈچۈن ھەرىكەتكە ئاتلاندى.

دارۋىن مەيدانغا كېلىپ، ئۆزىنىڭ نەزەرىيىلىرى بىلەن چىركاۋلارنى يىقىتىپ تاشلىدى. دۇنيا يەھۇدىيلىرى ئۇنى كېڭەيتىش ئۈچۈن كۆرەشكە ئاتلاندى. يەھۇدىيلارنىڭ ماركس، فرۇئىد ۋە دوركايىم قاتارلىق ئۈچ كاتتىۋېشى ساقلىنىپ قالغان دىنى چۈشەنچىلەرنى يوقىتىۋەتتى. ئۇلار خىرىستىئان دىنىنى ئەقىدە سۈپىتىدە يوقىتىۋېتىپ، تارىختا مىسلى كۆرۈل-مىگەن دەرىجىدە ھەر تۈرلۈك قەبىھ ئەخلاقى بۇزۇقچىلىقلارنى كەڭرى تارقىتىپ، ھاڭنى تېخىمۇ چوڭقۇرلاشتۇردى. مىللەتلەر ۋە شەخسلەرنىڭ

بىرلىكىنى ۋەيران قىلىپ ، ئۇلارنىڭ ئارىسىغا يىمىرلىشىشنى تاراتتى .
شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا شەرق ۋە غەربىپتىكى دۇنيا «سىياسىي»غا دۇنيا-ۋى يەھۇدىيلار خوجايىنلىق قىلدى . ھەمدە بىرلا ۋاقىتتا دۇنيا كاپىتالىزمى ۋە ماركسىزم ئىقىمىنىڭ ھۆكۈمرانلىقىنى قولغا كىرگۈزىۋالدى .

خىرىستىئانلار بىلەن يەھۇدىيلاردىن تەركىب تاپقان بۇ ئورتاق دۈش-مەنلەر ئۆزىنىڭ رەھىمسىز ۋە باغرى تاشلىقى بىلەن ھۇجۇمنى ئىسلام تەرەپكە قاراتتى .

يەھۇدىيلارنىڭ ئىقتىسادىغا تايىنىپ جان بېقىۋاتقان ، ئۆزىنى سەمرىد-تىپ ، كۈچ تېپىۋاتقان ياۋرۇپا خىرىستىئانلىرى ئىسلام دۇنياسىنى مۇس-تەملىكە قىلىپ ، ئۇلارنىڭ نوپۇزىنى ئۆزىگە بويسۇندۇردى . خىرىستىئانلار مىسسئونىرلىق قىلىش ، مۇسۇلمانلارنىڭ روھى دۇنياسىدا ئىسلام سۈرتىنى سەتلەشتۈرۈش ، ئەخلاقىنى بۇزۇۋېتىش ، ئاخىرىدا ئىسلامدىن نەپرەتلىنىد-غان بىر تۈركۈم قول - جىسمى ئەركىن روھى قول - ئەۋلادلارنى تەربىيلەش ئارقىلىق ئىسلامنى تۈپ يىلتىزىدىن قۇرۇتۇپ تاشلاشقا ئۇرۇند-ۋاتىدۇ ... دۈشمەنلەر ھەرقايسى شەھەرلەردە ھوقۇقىنى بۇ ئەۋلادلارنىڭ قولىغا تاپشۇرغان بولۇپ ، بۇلار ئاشۇ جايلاردا خوجايىنىغا ۋاكالىتەن ئىسلا-منى يوقۇتۇش خىزمىتىنى ئۆتەيدۇ .

بۇ جايدا يەھۇدىي ۋە خىرىستىئانلارنىڭ ئىسلام دۇنياسىغا قوزغىغان ئۇرۇشلىرى ، ئاشۇ يولغا بېغىشلىغان تىرىشچانلىقلىرى ۋە شۇ يولدا قوللىد-نىلغان رەزىل سۈيقەستلەرنى تەپسىلىي سۆزلەپ ئولتۇرۇشىمىزغا ئىمكان يوق . ئەمما ھازىرقى زامان شەرقشۇناس «ۋولفىرد كانتول سمىرىت» ئۆزىنىڭ ھازىرقى زامان تارىخىدىكى ئىسلام « islam in Modern History » ناملىق كىتابىدا ئېتىراپ قىلغان بەزى تەرەپلەرنى بۇ جايدا كۆرسىتىپ ئۆتسەك بولىدۇ . مەزكۇر كىتابنىڭ 104 ۋە 113 - بەتلىرىدە مۇنداق دېيىلىدۇ .

«غەربلىكلەر ئىسلامغا ئۇرۇش قوزغاش ئۈچۈن ھەربىي ، ئىلمى ، ئىدىيۋى ، ئىجتىمائىي ، ۋە ئىقتىسادى ئەسلىھەلىرىنىڭ ھەممىنى ئىشقا سالدى . ھەمدە سىزىپ بېرىلگەن پىلانلانغان مۇشۇ پروگراممىنىڭ بىر

قىسمى سۈپىتىدە ئىسرائىلىيىنى ئىسلام دۇنياسىنىڭ يۈرىكىگە دەسسەتتى ... »

بۇ يەردە بىزنىڭ كۆڭۈل بۆلىدىغىنىمىز ياۋرۇپالىقلارنىڭ ئىسلامغا قاراتقان دۈشمەنلىكىنى ئىسپاتلاش !

* * *

ئەمما «ئىسلام دۇنياسى» دەپ ئاتالغان جايلارنىڭ ئەھۋالى ياۋرۇپانىڭ ئەھۋالىدىن ئانچە پەرقلەنمەيدۇ . لېكىن يەرشارىنىڭ ھەرقايسى جايلىرىدا تارىخنىڭ ھەربىر باسقۇچىدا جاھىلىيەت جاھىلىيەت بىلەن ئۇچراشقاندەك ـ گەرچە بۇ جاھىلىيەتنى ئۇ جاھىلىيەتتىن ، ئۇ شارائىتنى بۇ شارائىتتىن پەرقلەندۈرۈپ تۇرىدىغان بەلگىلەر قىسمەن ئوخشىمىسىمۇ-ئاخىرقى ھېسابتا ئىسلام ئىسلام بىلەن ئۇچرىشىدۇ .

بۇ «ئىسلام دۇنياسى»دىكى ئىسلام كىشىلەرگە گويا ئەرەب يېرىم ئارىلىنىڭ جاھىلىيىتىدە ئاشكارا بولغان كۈندە ناتونۇش بولغاندەك ، ناتونۇشتۇر ... ئۇندىن باشقا تالاي كىشىلەر ئىسلامنى ئۆچ كۆرىدۇ .

بىز بۇ بۆلۈمدە ئاشۇ بىر بۆلۈك ئادەملەر بىلەن قەدەممۇ ـ قەدەم بىللە مېڭىپ ، ئۇلارنىڭ نېمە ئۈچۈن ، ئىسلامنى ئۆچ كۆرىدىغانلىقىنى بايان قىلىمىز

* * *

«ئىسلام دۇنياسى»نىڭ ئىچكى قىسمىدىكى قايسى بىر زوراۋان ئۆزىنىڭ ئىسلامغا بولغان ئۆچمەنلىكىنى ئاشكارا ئىلان قىلسۇن ياكى ئىسلامغا خەيرى ـ خاھلىق قىلىپ ئۇنىڭغا كۆڭۈل بۆلىدىغانلىقىنى ئاشكارا ئىپادىلىسۇن ، ئۇلار چىن يۈرىكىدىن ئىسلامنىڭ دۈشمىنى بۇ دۈشمەنلەرنىڭ ئىسلامغا چىدىيالىشى مۇمكىن ئەمەس ، سەۋەبى ئاددىي ھەم بىرلا ، ئۇ بولسىمۇ ، ئىسلام ئىنسانلارنىڭ ھۆكۈمرانلىقىنى ئاللاغا مەنسۇپ قىلىدۇ .

ئۇلار بولسا اللەنى قويۇپ ھۆكۈمرانلىقنى ئۆزى ئىگىلىۋالماقچى بولىدۇ.
مانا بۇ تارىختىكى ھەربىر زوراۋاننىڭ ئەقىدە ۋە مۆئمىنلەر بىلەن بولغان مەسىلىسى.
ئىسلام دۇنياسىدىكى ئاشۇ ئاسىيلار ئۆزلىگىدىن مەۋجۇت بولۇپ قال-غان ئەمەس، بەلكى يەھۇدىي ۋە خىرىستىئان مۇستەملىكىچىلىرى ئۇلارنى ئىسلامغا زەربە بېرىش ۋە مۆئمىنلەرنى ۋەيران قىلىشتىن ئىبارەت مۇھىم ۋەزىپىنى ئۆزلىرىگە ۋاكالىتەن ئورۇندىشى ئۈچۈن شۇ جايدا تۇرغۇزغان.

* * *

«ئىنسانلار» ئۆزىنىڭ ئىسلامغا بولغان دۈشمەنلىكىدە بىر نەچچە تۈر-كۈمگە بۆلۈنىدۇ.
«زىيالىيلار»! - ئۇلار يەھۇدىي ۋە خىرىستىئانلار ئىسلامغا زەربە بېرىش ئۈچۈن پەيدا قىلغان نىجىس سۈيقەستىنىڭ يەكۈنى،
ئاشۇ «زىيالىيلار»نى مۇستەملىكىچىلەر «ھۆكۈمەت» مەكتەپلىرىدە تەربىيلىگەن بولۇپ ھۆكۈمەت مەلۇم سىياسەتنى ئىجرا قىلىش ئۈچۈن ئۇلاردىن «كۆز» «قۇلاق» ئورنىدا پايدىلىنىدۇ، ھۆكۈمەت مەكتىۋىنى پۈتتۈرگەن بۇ مۇسۇلمان ئەۋلادلار ئىسلامنىڭ ماھىيىتى ھەققىدە ھېچنەرسە بىلمەيدۇ. ئەكسىچە ئىسلام دىن توغرىلىق ئۇلارنىڭ كۆڭلىدە پەيدا بولغان بىرمۇنچە گۇمانلارنى بىلىدۇ.
بۇ ئەۋلادلارغا دىن دېمەك كېيىن قىلىش، ئارقىدا قىلىش، بىر ئىزىدا توختاپ قىلىش ۋە قالاقلىق دېمەكتۇر. ... مەدەنىيلىشىش، ئىلگى-رىلەش ۋە تەرەققىي قىلىشنىڭ بىردىنبىر چارىسى دىندىن چېكىنىپ چى-قىش، دىننى ھاياتنىڭ پۈتكۈل ساھەلىرىدىن يىراق قىلىش؛ ھاياتنىڭ سىياسىي، ئىقتىسادىي، ئىجتىمائىي ... ھەتتا ئەخلاقى چۈشەنچىلىرىدىن قايسى بىر چۈشەنچىگە دىننىڭ ھۆكۈمرانلىق قىلىشىنى ئەمەلدىن قالدۇ-رۇش، ھەممە بارلىق چۈشەنچىلەرنى غەربتىن ... ئاخىرقى ھېسابتا يەھۇ-دىي ۋە خىرىستىئان چۈشەنچىلىرىدىن قوبۇل قىلىش كېرەك. ... دىگەن

قاراشلار ئىزىپ ئىچۇرۇلىدۇ .

بۇ ئەۋلادلارغا يەنە دىن ئەركىنلىكىنى بوغىدۇ . ئەركىنلىككە ئېرى-شىشنىڭ بىردىنبىر يولى - «كۈچ» «مەدەنىيەت» «ئىلىم» ۋە «ئىمكان-يەت» ئارقىلىق - مۇشۇ دىننى يوقۇتۇشتىن ئىبارەت ... دىگەنلەر تەلىم بېرىلىدۇ .

ئاشۇ ئاتالمىش «زىيالىيلار» تەجرىبىسىز دۆتلۈك ئىچىدە غەرىپ جاھىلىيىتىنىڭ زەھەرلىك بۇلاقلىرىدىن قىنىپ ئىچىشكە باشلايدۇ ئۇلار كېرەكلىك نەرسە بىلەن كېرەكسىز نەرسىلەرنى پەرىق ئىتەلمەيدۇ . ...ھەقىقىي كېرەكلىك ئىلىم بىلەن اللەنىڭ پىرىنسىپىدىن ئىغىپ كەتكەن ئىدىيۋى ، سىياسىي ، ئىقتىسادىي ، ئىجتىمائىي ۋە ئەخلاقى چۈشەنچىلەر ئوتتۇرىسىنى ئايرىيالمايدۇ . ئۇلار ئۆزىنىڭ ئەسلى ۋەتەنلىرىدە بىنانىڭ ئۇلىنى كولاپ ، ئاستا - ئاستا ئۇنى يىقىتىدىغان مىتە قۇرتقا ئايلىنىدۇ .

ئاشۇ ئاتالمىش «زىيالىيلار» تەجرىبىسىز گالۋاڭلىق ئىچىدە ئىسلامنى ئۆچ كۆرىدۇ . ھەمدە يەھۇدىي ۋە خىرىستىئانلار ئىسلامنى پاچاقلاپ تاشلاش ئۈچۈن ئۇلارنىڭ قولىغا تۇتقۇزغان قۇراللار بىلەن ئىسلامغا ئۇرۇش قوزغاي-دۇ .

* * *

ئەمما «يازغۇچىلار» «سەنئەتكارلار» «تارىخچىلار» «رادئىو» «كىن-نو» ۋە «تېلېۋىزيە» ئىستانسىلىرى شەك - شۇبھىسىز ئىسلامنى ئۆچ كۆرىدۇ ، ئۇلارنىڭ ئىسلامنى ئۆچ كۆرىشى شۇنىڭ ئۈچۈنكى ، ئۇلار قىلى-ۋاتقان ۋە شۇ يولدىن پۇل تېپىۋاتقان تىجارەت ئەخلاقنى بۇزىدىغان جەمئى-يەتتە پاھىشەنى يامرىتىدىغان ، ئوغۇل - قىزلارنى قانۇنسىز ھالدا ئەركىن-لەشتۈرىدىغان تىجارەت بولۇپ ، ئۇلار بىر - بىرىنى قوللايدۇ ھەمدە بۇ تىجارەتنىڭ ھارام قىلىنغان چەكلەنگەن تىجارەت ئىكەنلىكىنى ئۇلار ياخشى بىلىدۇ .

ئىسلام مەيدانىغا كەلگەن كۈنى ئۇلارنىڭ مەينەت پاتقاق زىمىنىنىڭ كىر

ـ قاسماقلىرى ئىچىدە ياشاشقا ۋە كۆپىيىشكە يول قويمايدۇ . بۇ تىجارەت خۇدى يۈز ـ ئابرۇينى سېتىش ۋە ئەتكەسچىلىك قىلىش هارام بولغاندەكلا هارام تىجارەت . ئۇلار كۆڭلىدە بۇنى ياخشى بىلىدۇ . ئۇلار يەنە شۇنى بىلدۇكى ، پەقەت يالغۇز جاھىلىيەتلا ئاشۇ خىل بۇزۇقچىلىقلارنىڭ مەۋجۇد بولۇشىغا ، كۆپىيىشىگە كۆپ يايدىغا ۋە راھەتبەخش تۇرمۇشقا رۇخسەت قىلىدۇ .

ئىسلام ئۆزىنىڭ پاكلىقى ، سۇزۇكلۇكى ۋە ئەۋلادلارنى شۇ بويىچە تەربىيلەيدىغان يۈكسەك ئەخلاقى بىلەن بۇ خىل بۇزۇقچىلىقنىڭ مەۋجۇد بولۇشىغا ، كۆپىيىشىگە ۋە راۋاجلىنىشىغا يول قويمايدۇ ... شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇلار ئىسلامنى ئۆچ كۆرىدۇ .

* * *

ئەمما ئوغۇل ـ قىز ئەۋلادلارغا بۇزۇقچىلىق دەرۋازىسىنىڭ ئىككى قانىتى كەڭرى ئېچىۋېتىلدى . ئۇلار ئەخلاقى چۈشكۈنلۈك دولقۇنلىرىغا ئۆزىنى ئاستى .

ئۇلارنىڭ هاياتى ناخشا ـ ئۇسۇل ، شەھۋانىي هېكايە ، بۇزۇق تانسا ، شاللاق جىنسىي دەقىقىلەر بىلەن تولۇپ تاشتى . ئۇلار يوشۇرۇن ۋە ئاشكارا هالدا ئۇنىڭ بىلەن شۇغۇللىنىدۇ . ئۇلار شەك ـ شۈبھىسىز ئىسلامنى ئۆچ كۆرىدۇ .

ئۇلارنىڭ ئىسلامنى ئۆچ كۆرۈشى شۇنىڭ ئۈچۈنكى ئۇلار بىر ـ بىرىنىڭ يۈز ـ ئابرۇينى تۆكىدۇ . بۇ شەھۋەتلەرنىڭ كەينىدىن تىنماي يۈگرەيدۇ .

ئاللەنىڭ دىنى ـ پاكلىقى ، ساپلىقى ۋە يۈكسەكلىكى بىلەن ئۇلارنىڭ تۇرمۇشىدىكى بۇنداق پاسكىنا نىجاسەتلەرگە يول قويالمايدۇ . ۋاهالەنكى ئۇلار بۇنى خالايدۇ . مۇشۇنداق پاسكىنا نىجاسەتلەرگە ئۇلار ئامراق . ئۇنىڭ ئۆزاقراق داۋاملىشىشىنى ئۇلار ياخشى كۆرىدۇ . بۇندىن ئىلگىرى ياشاپ ئۆتكەن قانچىلىغان مىللەتلەرنى بۇزۇقچىلىقنىڭ قانداق ۋەيران قىلغانلىقى

ئۇلارنى ئەندىشىگە سالمايدۇ ! چۈنكى ئۇلارنىڭ بۇزۇلۇشىنى ئالدىن پىلان-
لاپ ، ئۇلارغا يولىيورۇق بېرىپ ، يەھۇدىي ۋە خىرىستىيانلارنىڭ ، سىرتقى
بويىچە ئۇلارغا خەرىتە سىزىپ بېرىۋاتقان دۇنياۋى ھالاكەتلىك كۈچ ئۇلارنى
ھۇشىغا كىلەلمىگۈدەك دەرىجىدە شەھۋەتلەر بىلەن كۆمۈپ تاشلىدى
....شۇنداق ئىكەن ئۇلار بىخۇدلۇق ئۇيقۇسىدىن ئۇلارنى ئويغاتقان ، يۈكسىد-
لىش تەرەپكە قاراپ مېڭىشنى تەشەببۇس قىلغان كىشىنى ئەلۋەتتە ئۆچ
كۆرىدۇ .

شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇلار ئىسلامنى ئۆچ كۆرىدۇ .

بولۇپمۇ «ئازاد قىلىنغان» ئاياللار ئىسلامنى ئۆچ كۆرىدۇ .

مۇسۇلمان ئاياللارنىڭ «ئازادلىق» مەسىلىسى يۈز يىلدىن بېرى يەھۇ-
دىي ۋە خىرىستىيانلار ئالاھىدە كۈچ چىقارغان ئەڭ خەتەرلىك مەسىلىلەر-
دىن بىرى .

بۇندىن 50 يىل ئىلگىرى [1] مەيدانغا كەلگەن ئىسلام دۇنياسىدىكى
خىرىستىيان دىن تارقىتىش خىزمىتىگە يېتەكچىلىك قىلىش ئۈچۈن فران-
سىيىدە نەشىر قىلىنىۋاتقان «ئىسلام دۇنياسى ژۇرنىلى»نىڭ بىرقانچە
مەخسۇس ساندىن تۈزۈلگەن «ئىسلام دۇنياسىغا ھۇجۇم La conquete du
Monde Musulman » ناملىق كىتابىنىڭ ئەرەبچە تەرجىمىسىنىڭ 48 -
بېتىدە مۇنداق دېيىلىدۇ . «ئاشۇ مىسسىئونېرلارنىڭ تېرىشچانلىقىنىڭ تۇنجى
نەتىجىسى ئازغىنە ئوغۇل - قىز ياشلارنى خىرىستىيانلاشتۇرۇش ، ئىك-
كىنچى نەتىجىسى ھەرقايسى تەبىقىدىكى مۇسۇلمانلارنى ئاستا - ئاستا
خىرىستىيان ئىدىيىلىرىنى قوبۇل قىلىشقا ئادەتلەندۈرۈش !»

47 - بېتىدە مۇنداق دېيىلىدۇ «مىسسىئونېرلار ئۆزلىرىنىڭ مۇسۇلمان-
لارنى خىرىستىيانلاشتۇرۇش نەتىجىسىنىڭ ئاجىزلىقىنى كۆرۈپ ، ئۈمىد-
سىزلەنمەسلىكى كېرەك . چۈنكى مۇسۇلمانلارنىڭ قەلبىدە ياۋروپا بىلىم-

---

[1] بۇ كىتاب يېزىلغان ۋاقىت تەخمىنەن 1970 - يىللىرى بولۇپ ، ئاپتور بۇندىن 80 يىل بۇرۇنقى 1920 - يىللارنى دىمەكچى . - تەرجىماندىن

لىرى ۋە ئاياللار ئازادلىقىغا نىسبەتەن كۆچلۈك مايىللىقىنىڭ پەيدا بولۇشى بۇ بىزنىڭ نەتىجىمىز »

مەزكۇر كىتابنىڭ 88 ـ 89 ـ بەتلىرىدە مۇنداق دېيىلىدۇ :

«قاھىرە لىكنوئىدا ئۆتكۈزۈلگەن «مىسسىئونىرلار قۇرۇلتىيى» نىڭ خىزمەت دوكلاتى ۋە قارارى ھەمدە 1911 ـ يىلى لىكنوئىدا ئۆتكۈزۈلگەن «مىسسىئونىرلار قۇرۇلتىيى» ئۆزىنىڭ پروگراممىسىدا تۆۋەندىكىدەك بىر نەچچە ئىشنى ماقۇللىدى :

بىرىنچى : ھازىرقى ئەھۋالنى تەتقىق قىلىش .

ئىككىنچى : مىسسىئونىرلار تەربىيىسى ۋە ئايالالار تەربىيىسىنىڭ دائىرىسىنى كېڭەيتىش ئۈچۈن قەتئىي بىر نىيەتكە كېلىش »

ئەمما 1906 ـ يىلى ئۆتكۈزۈلگەن قاھىرە قۇرۇلتىيىنىڭ ئىش بېجىرىش كومىتېتى يەنە بىر پروگراممىسىنى ئوتتۇرىغا قويغان بولۇپ ، تۆۋەندىكى بىرنەچچە ماددىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ :

«يەتتىنچى ماددا : مۇسۇلمان ئايالالار ئوتتۇرىسىدا ئىجتىمائىيەت ۋە روھىيەتنى تەرەققىي قىلدۇرۇش »

شۇنداق قىلىپ مىسسىئونىرلار قۇرۇلتىيىدا «مۇسۇلمان ئايالالارنىڭ ئازادلىقى» باشلاندى .

ئەزىبرايى خۇدا ! خىرىستىئان مىسسىئونىرلىرى مۇسۇلمان ئايالالارنى ئازاد قىلىش ئۈچۈن تىنماي ھەرىكەت قىلىپ ، شۇنى تەشەببۇس قىلماقتا ، نېمە ئۈچۈن دەپ سوراۋاتامسىز ؟

قۇلاق سېلىڭ !

ھازىرقى زامان ئامېرىكىلىق يەھۇدى مىررو. بىرگىر Morro Berger ئۆزىنىڭ «بۈگۈنكى ئەرەب دۇنياسى » « The Arob world Today» ناملىق كىتابىدا — بۇ كىتاب ئاخىرقى دەۋرلەردە ئەرەب دۇنياسى ھەققىدە يېزىلغان ئەڭ نازۇك ۋە ئەڭ خەتەرلىك كىتاب — مۇنداق دەيدۇ : «بىلىملىك مۇسۇلمان ئايال جەمئىيەت شەخسلىرى ئىچىدە دىنى تەلىماتلاردىن ئەڭ يىراق ۋە پۈتكۈل جەمئىيەتنى دىندىن يىراقلاشتۇرۇشتا جەمئىيەتتىكى ئەڭ ئىقتىدارلىق شەخس »

ئەگەر يەھۇدىي يازغۇچى «ئۇلۇغ »لاۋاتقان ئەڭ ئاخىرقى نىشان «پۈت-كۈل جەمئىيەتنى دىندىن يىراقلاشتۇرۇش » بولسا ، ئۇنداقتا مىسسىئونېرلار ۋە خىرىستىئانلار قۇرۇلتىيىنىڭ «ئاياللار تەربىيىسىنىڭ دائىرىسىنى كې-ڭەيتىش ئۈچۈن قەتئىي بىر نىيەتكە كېلىش » ناھايىتى تەبىئىي بىر ئىش بولىدۇ .

ئاياللار مەيلى بىلىملىك ياكى بىلىمسىز بولسۇن ئەگەر ئۇلار مۇسۇل-مان ھالىتىنى ساقلاپ قالسا ، ئۇنداقتا مۇشۇ ئەقىدىنى ۋەيران قىلىش ئۈچۈن ئېلىپ بېرىلغان ھەرقانداق ھەرىكەت نەتىجىگە ئېرىشەلمەيدۇ . چۈن-كى ئانا ئۆسمۈرنىڭ تۇنجى يېتىلىشىنى شەكىللەندۈرىدۇ .

«مۇسۇلمان » ئانا گەرچە بىلىمسىز بولسىمۇ ، يىراق ئۆسمۈر ھاياتى-نىڭ تۇنجى مەزگىللىرىدىكى بىۋاسىتە ئۈچرىشىشتا بالىلارنىڭ قەلبىدە ئەقىدە ئۇرۇقلىرىنى بىخلاندۇرىدۇ . ئاشۇ بالىلار سىرتقى بۇزۇقچىلىق ئامىللىرىنىڭ تەسىرى بىلەن بۇزۇلسۇن ياكى جەمئىيەت ۋە سۇيىقەستچىلەر ئۇلارنى بۇزۇش ئۈچۈن ھەرىكەت قوللانسۇن تۇنجى تاشلانغان بۇ ئۇرۇق ئۇلارنى بىر پۈتۈن بۇرۇلۇشتىن توسۇپ قالىدۇ . ھەمدە ئۇلارنى بىر مەزگىلدىن كېيىن توغرا يولغا قايتۇرۇپ كېلىدۇ .

ئۇنداقتا ئانا بۇزۇلمايدىكەن يەھۇدىي ۋە خىرىستىئان مۇستەملىكچىلە-رىنىڭ بارلىق ۋاستىلار بىلەن بۇ ئەقىدىنى ۋەيران قىلىش تىرىشچانلىقى مەڭگۈ ئەمەلگە ئاشمايدۇ .

توغرا ، ئانىنى بۇزۇش كېرەك !

ئەقىدىنى كەڭ دائىرىلىك يوقۇتۇش ئۈچۈن ، چوقۇم ئانىلارنىڭ قەلبى-دىن ئەقىدىنى چىقىرىپ تاشلاش كېرەك !

ئىسلامنى تونۇمايدىغان بىر تۈركۈم ئايال ئەۋلادلارنى يېتىشتۈرۈش كې-رەك ! بۇنىڭ بىردىنبىر يولى «ئوقۇتۇش » ! بۇندىن ئىلگىرى ئەرلەردە تەجرىبە قىلىپ نەتىجىگە ئېرىشكەن مۇستەملىكچىلىك يولى ئاساسىدا ئوقۇ-تۇش كېرەك ! لېكىن بۇ ئىشلار بەلگىلىك دائىرىدە بولۇش كېرەك ! چۈنكى ئانا- گەرچە نادان بولسىمۇ — بىراق بالىلارنىڭ روھى دۇنياسىدا بۇزۇقچى-لىق ئالدىدا بىر توسۇقنى پەيدا قىلىدۇ .

يەھۇدىي خىرىستىئان مۇستەملىكچىلىرى تۈركىيە، مىسىر ئەرەبىس-تان (پاكىستان قۇرۇلۇشتىن بۇرۇنقى) ھىندىستان، ھىندونىزىيە ۋە ئافرىقىدا ھىس-تۇيغۇسى ئىسلامدىن يىراقلىشىپلا قالماستىن ،بەلكى دىن-دىن پۈتۈنلەي نەپرەتلىنىدىغان ۋە دىننى قەتئىي ئۆچ كۆرىدىغان مۇسۇلمان قىزلارنى يېتىشتۈرۈپ چىقىش ئۈچۈن، ھۆكۈمەت مەكتەپلىرىدە ياكى چەت-ئەل مىسسونىرلىرىنىڭ مەكتەپلىرىدە ئوخشاشلا مۇستەملىكچىلەرنىڭ رىيا-سەتچىلىكى بىلەن تۈزۈپ چىقىلغان پروگراممىلار بويىچە ئاياللارنىڭ تە-لىم-تەربىيە دائىرىسىنى كېڭەيتىش ئۈچۈن قەتئىي بىر نىيەتكە كېلىش ئاساسىدا، «ئازادلىق» ھەرىكەتلىرىنى كۈچەيتتى.

شۇنى بايان قىلىش بىھاجەتكى، ھەربىر مۇسۇلمان ئەر ۋە ئايالغا ئىلىم ئۆگىنىشنى پەرز قىلىپ بېكىتكەن ئىسلام يەر-يۈزىدە ھۆكۈمرانلىق قىلغان تەقدىردىمۇ ئاياللارنىڭ تەلىم-تەربىيە يولىنىشىنى توسۇپ قالالمايدۇ. لې-كىن تەبىئىيلا ئايال ۋە ئەرلەرنى تەربىيىلەش ئارقىلىق ئۇلارنى ئاللادىن ۋە ئاللانىڭ پرىنسىپىدىن نەپرەتلەندۈرىدىغان «تەلىم»گە رۇخسەت قىلماي-دۇ.

يەھۇدىي ۋە خىرىستىئان مۇستەملىكچىلىرى مۇسۇلمان ئاياللارنى ئۇ-لارنىڭ مۇسۇلمان بولۇشى ئۈچۈن تەربىيىلىمەستىن، بەلكى ئۆزلىرى ئېيت-قاندەك «ئازاد» قىلىش، ئىسلامدىن ئازاد قىلىش ...... ئۈچۈن تەربىيىلە-دى.

بۇ رەزىل قەدەم بېسىلغاندىن كېيىن ئاياللارنى ئىسلامى بولمىغان ئاساسلا بويىچە تەربىيىلەش قەدىمىنى بېسىش ...... يەنى ئىسلام دۇنياسىدا ئىسلامى بولمىغان ئاساسلار بويىچە تەربىيلەنگەن — ئاياللارنىڭ بۇزۇقچى-لىق رولىنى جارى قىلدۇرۇش ئۈچۈن سىرتقا چىقىشقا ئىجازەت بېرىدىغان ئىجتىمائىي، ئىدىيىۋى ۋە ئەخلاقىي ۋەزىيەتلەرنى پەيدا قىلىش كېرەك.

ئاياللار بۇزۇقچىلىقنى تارقىتالايدىغان بولۇشى ئۈچۈن، ئالدى بىلەن ئۆزى بۇزۇلۇش كېرەك! ئەمەلىيەتتە شۇنداق بولدى!

بىر تۈركۈم ئوغۇل-قىزلار مەكتەپ ۋە ئۇنىۋېرسىتېتلاردا بۇزۇقچىلىق قىلىش ئۈچۈن زەھەرلىك قوراللار بىلەن تەييارلاندى ...... بۇ قورال

«يازغۇچىلار» ، «ئاخباراتچىلار» ، «سەنئەتكارلار» ، «مۇخبىرلار» ، «كىنو ۋە رادىئو» ساھەسىدىكىلەرنىڭ ، شۇنداقلا ساياھەت ، لاگىر ، زا-ۋۇت ، ماگىزىن ، يىغىلىش ۋە كوچىلاردىن ئىبارەت خىلمۇخىل تۇرمۇشتىن-كىلەرنىڭ قورالى بولۇپ ، مەخسۇس ئايالLارنى بۇزۇشنى ئاساسى مەركەز قىلغان .

بۈگۈن «ئىسلام دۇنياسى»دا ياشاۋاتقان بۇ ئەۋلادلار يەھۇدىي ۋە خىر-ىستىئان مۇستەملىكچىلىرىنىڭ ئاخىرقى ئۈمىدىدۇر . چۈنكى ئۇلار ئىس-لام ئەقىدىسىنىڭ ساقلىنىپ قالغان ئەڭ ئاخىرقى بىخلىرىنى قۇرۇتۇپ تاشلىماقچى بولۇۋاتىدۇ . يەھۇدىي يازغۇچى ئېيتقاندەك «ئايال جەمئىيەت ئەزالىرى ئىچىدە پۈتكۈل جەمئىيەتنى دىندىن يىراقلاشتۇرۇشتا ئەڭ ئىقتىد-دارلىق شەخس» بولۇپ قالدى .

توغرا ، ھەقىقەتەن شۇنداق !

«تەربىيىلەنگەن» ۋە «ئازاد قىلىنغان» ئايال ، ئەگەر ئۇ مۇشۇ ئەقىدىگە ئىشەنمىسە ، ئۇنىڭ ھاياتىدا ئەقىدىنىڭ ھېچقانداق ئېتىبارى بولمىسا ، بەلكى بۇ ئەقىدىدىن نەپرەتلىنىپ ، بۇ دىننى يامان كۆرۈپ ياشىسا ، ئۇنداقتا ئۇ باللارنىڭ روھى دۇنياسىدا ئەقىدە ئۇرۇقلىرىنى ھەرگىز بىخلاندۇرال-مايدۇ .

ئەنە شۇ چاغدا دۇنيا يەھۇدىي ۋە خىرىستىئانلىرى ئىككى ئەسىردىن بىرى كۆرسەتكەن جاپالىق تىرىشچانلىقلىرىنىڭ ئەڭ ئاخىرقى نەتىجىسىدىن ھوزۇرلىنىدۇ . مۇسۇلمانلار ، تەشۋىقاتچىلار ۋە مۆئمىنلەرگە ئۇرۇش قوز-غاش ئۈچۈن زاپاس كۈچكە مۇھتاج بولمايدۇ ...... چۈنكى دۈشمەننىڭ تەلىم-تەربىيىسى ۋە ئازادلىق چاقىرىقىنى قوبۇل قىلغان ئاياللار ئەمدىلىكتە مۆئمىن پەرزەنتلەرنى مەڭگۈ تۇغمايدۇ .

شۇنداق بولسىمۇ ، يەنىلا ئاياللارنىڭ سىزىپ بېرىلگەن سىزىقتىن قىچىپ كەتمەسلىكى ئۈچۈن ، ئۇلارنى تولۇق قورشاپ تۇرۇش كېرەك ! ھەرقايسى تەرەپتىن ئۇلارنىڭ روھى دۇنياسىدا ئىسلامغا بولغان ئۆچمەنلىد-كىنى پەيدا قىلىش كېرەك .

شۇنىڭ ئۈچۈن «ئازاد قىلىنغان» ئاياللارنىڭ ئىسلامغا قارشى چىقىدىد-

غان بىر باھانىسى بولۇش كېرەك !

ئۇ بولسا «ھوقۇق»قا ئىگە بولۇش ئۈچۈن كۆرەش قىلىش باھانىسى ، ئىسلام شەرئىتىگە ئاشكارا قارشى چىقمىغاندا ياكى قارىماققا ئۇنىڭدىن ئاددىيراق بولغان باشقا ئۇسۇللارنى قوللانمىغاندا ، بۇ مەسىلە ھەرگىزمۇ ھەل بولمايدۇ . بۇ ماھىيەتتە ئەڭ خەتەرلىك ، ئىسلامنى يوقۇتۇشتا ئەڭ تەسىرچانلىقىغا ئىگە مەسىلىدۇر . ... ئەنە ئاشۇ دىنى چۈشەنچىلەرنىڭ «تەرەققىياتى» ! ! !

* * *

ئۇندىن باشقا بىر بۆلۈك ئادەملەر بولۇپ ، ئۇلار ئىسلامنىڭ ئەقىدىسىدىنى ئۆچ كۆرمەيدۇ . بىراق ئىسلامنى رېئال تۇرمۇشقا تەدبىقلاشنىمۇ ياخشى كۆرمەيدۇ .

بۇ خىلدىكى كىشىلەر ئىسلامنىڭ قەلبىتىكى يوشۇرۇن ئەقىدە بولۇشىنى خالايدۇ . ياكى سەل ياخشىراق بولغاندا ئاشۇ ئەقىدە ئۈچۈن ناماز ئوقۇپ ، روزا تۇتىدۇ ! ئەمما ئۇنىڭدىن باشقىسى كۆڭۈلگە ياقمايدىغان ئىشلار بولۇپ ، ئۇلارغا ئۇنىڭ قىلچە كېرىكى يوق !

ئۇلار رامكىسىز ئەركىن ـ ئازادە ياشاشنى خالايدۇ .

ئۇلار ـ گەرچە خاتا بولسىمۇ ـ كىنولار بىلەن . تېلېۋىزوردىكى تانسىلار بىلەن ۋە رەسۋا ناشىلار بىلەن كۆڭۈل ئېچىشنى خالايدۇ ... چۈنكى ئۇ پەقەت كۆڭۈل ئېچىش خالاس !

ئۇلار يالغان سۆزلەش ، غەيۋەت قىلىش ۋە جاسۇسلۇق قىلىشنى خالايدۇ . چۈنكى بۇ «ئەركىنلىك» . ھېچكىم ئۇنىڭغا «بۇ ھالال ياكى ھارام» دېمەيدۇ .

ئۇلارنىڭ ئىچىدە بىر تۈركۈم ئەرلەر بار . ئۇلار ئاياللار كوچىلاردا كۆرگەزمە قىلغان يالىڭاچ بەدەنلەر بىلەن ھوزۇرلىنىدۇ .

ئۇلارنىڭ ئىچىدە بىر تۈركۈم ئايالار بار . ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ ئەرلەرنى ئازدۇرۇش ئىقتىدارىدىن ؛ كىيىم ـ كېچەك ۋە ياسىنىشتىكى چەكلىمىسىز

يالىغاچلىقتىن ھوزۇرلىنىدۇ. ئەنە ئاشۇ ئادەملەر «نىيىتى ياخشى» بولسىلا ئۆزلىرىنىڭ خاتا قىلغانلىقىنى ھەرگىزمۇ ھېس قىلالمايدۇ.

شۇ سەۋەبتىن ئىسلام قەلبىتىكى يوشۇرۇن ئەقىدە ياكى ئىنسان ئۈنىڭ ئۈچۈن ناماز ئوقۇپ، روزا تۇتىدىغان ـ ئەقىدە بولۇپ قالىدۇ. ئەمما ئۇ ئەقىدىنىڭ كىشىلەرنىڭ رېئال تۇرمۇشتا ھۆكۈمرانلىق قىلىدىغان، شەرىئەتكە ئۇيغۇن كىيىم ـ كېچەك، شەرىئەتكە ئۇيغۇن يەپ ـ ئىچىش، «شەرىئەت بىلەن ھۆكۈم قىلىش» قاتارلىق چوڭ ـ كىچىك ئىشلاردا ئىسلامنىڭ تەلىپلىرىنى ئۆزىگە كېرەك قىلىدىغان ھەقىقى ھايات بولۇپ قىلىشنى ئەسلا خالىمايدۇ.

ئەنە ئاشۇ ئادەملەر گەرچە زىيالىيلارغا ئوخشاش ئىسلامنى ھەقىقى ئۆچ كۆرمىسىمۇ ـ بىراق ئۇلار ماھىيەتتە ئىسلامنىڭ ھەقىقىتىنى ئۆچ كۆرىدۇ.

* * *

مانا بۇلار ئوخشىمىغان گورۇھلارنىڭ ئىسلامغا تۇتقان مەيدانى. ئاخىرقى ھېسابتا بايلىق مەنپەئەت بىلەن، خاھىش شەھۋەت بىلەن ئىسلامنى ئۆچ كۆرۈش ئاساسىدا ئۇچرىشىدۇ.

بۇ خىل ئۆچمەنلىكتە چوڭ كىچىك دۈشمەنلەر ئوخشاش! ئۇلارنىڭ ھەربىرىنى ئۆزىگە قىزىقتۇرىدىغان بايلىق، مەنپەئەت ۋە شەھۋەتلەر بار ئۇلارنىڭ خىيالىچە ئىسلام دىنى ئۇلارنى بۇنىڭدىن مەھرۇم قالدۇرماسلىق كېرەك! «ئىسلام دۇنياسى»نىڭ ئىچكى قىسمىدىكى جاھىلىيەت يەرشارىنىڭ ھەرقايسى جايلىرىغا كەڭرى تارالغان جاھىلىيەت بىلەن ئۇچرىشىدۇ.

ئۇنداقتا «مۇسۇلمان»لاردىن نېمە قالىدۇ؟!

ئىسلام دۇنياسىنىڭ ھەرقايسى جايلىرىغا چېچىلىپ كەتكەن بىر تۈركۈم شەخسلەر قالىدۇ. ئۇلار بۇ دىنىنىڭ ھەقىقىتىنى بىلىدۇ. بۇ دىنىنى سۆيىدۇ، ئۇنى ھەقىقى قەدىرلەيدۇ. ئۇلار بۇ دىنىنىڭ ھەقىقى دىن، ھەقىقى پىرىنسىپ ئىكەنلىكىنى، ئىنسانىيەتنىڭ ئازاب ـ ئوقۇبەتلىرىنىڭ ھەقىقى داۋاسى ئىكەنلىكىنى بىلىدۇ.

ئۇلار ئىسلام يولىنىڭ تىكەنلەر بىلەن، ... قان، تەر، كۆز ياشلار بىلەن تولۇپ تاشقانلىقىنى بىلىدۇ. ئۇلار اللە يولىدا تىكەنلەرگە ئۆزىنى ئۇرىدۇ. ئۇلار يەر شارىدا مۇكاپاتنى كۈتمەيدۇ. اللەدىن باشقا ھېچكىمدىن مۇكاپات تەلەپ قىلمايدۇ. لېكىن ھەرقايسى تەرەپلەرگە چېچىلىپ كەتكەن بۇ شەخسلەر مۇشۇ ئەۋلادلار ئىچىدە مەلۇم مەزگىل غەلىبىلەرنى قولغا كەلتۈرەلمەسلىكى مۇمكىن! چۈنكى زوراۋان ئۇرۇش ئۇلارنى كۈتمەكتە... ئۇلار ئىسلام ھۆكۈمرانلىق قىلىدىغان جەمئىيەت قۇرۇپ بولغىچە، ئۇلارنى بىر - بىرلەپ يوقۇتۇشنى نىشان قىلماقتا!

*     *     *

لىكىن ئىنسانلار ئاللانىڭ دىنىدىكى ھۆكۈمرانلار ئەمەس.

بۈگۈن ھايات ياشاۋاتقان؛ اللەنىڭ دىنىنى ئۆچ كۆرۈپ، ئۇنى ھاياتتىن يىراقلاشتۇرۇش ئۈچۈن ھەرىكەت قىلىۋاتقان تۇرۇپ، ئۆزىنى مۇسۇلمان دەپ ئاتاۋاتقان ساختىپەز ئاتالمىش «مۇسۇلمانلار» بولسۇن ياكى ئۇلاردىن باشقا كىشىلەر بولسۇن - اللەنىڭ دىنى ئۇلارغا قاراشلىق ئەمەس.

«ئاسمانلاردىكى ۋە زېمىندىكى شەيئىلەر ئاللاھنىڭدۇر. (يەنى اللەنىڭ مۈلكىدۇر، مەخلۇقاتىدۇر) سىلەردىن ئىلگىرى كىتاب بېرىلگەنلەرگە (يەنى يەھۇدىيلار ۋە ناسارالارغا) ۋە سىلەرگە اللەغا تەقۋادارلىق قىلىشنى تەۋسىيە قىلدۇق، ئەگەر كاپىر بولساڭلار (كۇپرىڭلار اللەغا زىيان يەتكۈزەلمەيدۇ.)، ئاسمانلاردىكى ۋە زېمىندىكى شەيئىلەر اللەنىڭ (مۈلكىدۇر، مەخلۇقاتىدۇر) اللە (مەخلۇقاتتىن) بىھاجەتتۇر، مەدھىيەگە لايىقتۇر. ئاسمانلاردىكى ۋە زېمىندىكى شەيئىلەر اللەنىڭدۇر (يەنى اللەنىڭ مۈلكىدۇر، مەخلۇقاتىدۇر) ھەممە ئىشنى باشقۇرۇشقا اللە يېتەرلىكتۇر. ئى ئىنسانلار! ئەگەر اللە خالىسا، سىلەرنى يوق قىلىپ ئورنۇڭلارغا باشقىلارنى كەلتۈرىدۇ، اللە بۇنىڭغا قادىردۇر.» (4: 131 _ 133)

توغرا، بۇ جايدا يەرشارىنىڭ ھەرقايسى جايلىرىدىن كەلگەن بىر تۈركۈم ئەۋلادلار بار... ئۇلار كەلگۈسىدە چوقۇم اللە تەرەپكە قايتىدۇ!

# ئىنسانلار ئاللاھ تەرەپكە قايتىش كېرەك

ھازىرقى زامان جاھىلىيىتى ئۆزىنىڭ بارلىق شەيتانلىرى بىلەن ئاللاھنىڭ دىنىنى يوقىتىمىز - ياكى ئەمەلىيەتتە يوقاتتۇق - دەپ ئويلاپ قالدى.

ئۇلارنىڭ شۇنداق ئويلىغىنى توغرا! چۈنكى تۇنجى بولۇپ دۇنيا خەرىتىسىگە قارىغان ئادەم يەرشارىنىڭ ھەرقايسى جايلىرىدا لەپىلدەۋاتقان جاھىلىيەت بايراقلىرىنى كۆرۈپ، ئىسلام ئۈچۈن لەپىلدەۋاتقان بىرەر بايراقنىڭمۇ يوقلىقىنى كۆرگىنىدە ئۇنى ۋەھىمە باسماي قالمايدۇ. لېكىن بىز يۇقارقى بۆلۈمدە ئېيتقىنىمىزدەك - ئىنسانلار ئاللاھنىڭ دىنىدىكى ھۆكۈمرانلار ئەمەس!

«ئاللاھ خالىغان ئىشىنى ئەمەلگە ئاشۇرۇشقا قادىردۇر. لېكىن ئىنسانلارنىڭ تولىسى بۇنى ئۇقمايدۇ» (12: 20)

جاھىلىيەتنىڭ ئىسلامغا تۇتقان دۈشمەنلىك، ئۆچمەنلىك، ئۇرۇش ۋە جاھىللىق پوزىتسىيىسى ئۇنىڭ تۇنجى قېتىملىق مەيدانى ئەمەس. بەلكى تارىختىن بۇيانقى ئىزچىل داۋاملىشىپ كەلگەن مەيدانى.

ئاندىنچۇ؟

ئىنسانلار ئاللاھنىڭ دىنىغا ھۆكۈمرانلىق قىلغۇچى بولمايدۇ! بەلكى ئاللاھ ئۆز ئىشىغا ئۆزى ھۆكۈمرانلىق قىلىدۇ. دەۋەت يولىدا توسقۇنلۇق قىلىدىغان جاھىلىيەتچە سۇيقەستنىڭ كۆپۈكچىلىرىنى نەزەردىن ساقىت قىلىۋەتكەندە، بۇيۈك ئاللاھ ئۆزىنىڭ قارارىنى ئۆزى ئەمەلگە ئاشۇرىدۇ.

ئاللاھ ھۆكۈمرانلىق قىلىدۇ! ئاندىن يولنى توسۇۋالغان جاھىلىيەتنى ئۆزى پاچاقلاپ تاشلايدۇ... ياكى ئۇلارنى ئىسلامغا مۇيەسسەر قىلىدۇ.

«شەك شۈبھىسىزكى، نۇھنى ئۆز قەۋمىگە پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتتۇق، ئۇ: «ئى قەۋمىم! ئاللاھقا ئىبادەت قىلىڭلار، سىلەرگە ئاللاھدىن باشقا

مەبۇد (بەرھەق) يوقتۇر . مەن ھەقىقەتەن سىلەرنىڭ بۈيۈك كۈننىڭ (يەنى قىيامەت كۈنىنىڭ) ئازابىغا قېلىشىڭلاردىن قورقىمەن» دېدى . قەۋمىنىڭ چوڭلىرى : «بىز سېنى ھەقىقەتەن روشەن گۇمراھلىقتا كۆرىمىز » دېدى . نۇھ ئېيتتى «ئى قەۋمىم ! مەن قىلچىمۇ گۇمراھ ئەمەسمەن ، لېكىن مەن ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى تەرىپىدىن ئەۋەتىلگەن پەيغەمبەرمەن . سىلەرگە پەرۋەردىگارىمنىڭ ئەلچىلىكىنى يەتكۈزىمەن ، سىلەرگە نەسىھەت قىلىمەن ، مەن اللەنىڭ ۋەھى قىلىشى بىلەن سىلەر بىلمەيدىغان نەرسىلەرنى بىلىمەن . سىلەرنى ئاگاھلاندۇرۇش ئۈچۈن ، (كۇفرىدىن) ساقلىنىشىڭلار ۋە اللەنىڭ رەھمىتىگە ئېرىشىشىڭلار ئۈچۈن ، سىلەرگە ئاراڭلاردىكى بىر كىشى ئارقىلىق پەرۋەردىگارىڭلارنىڭ ۋەھيسى كېلىشىدىن ئەجەبلىنەمسىلەر ؟ » ئۇلار نۇھنى ئىنكار قىلدى ، نۇھنى ۋە ئۇنىڭ بىلەن كېمىدە بىللە بولغانلارنى قۇتقۇزدۇق ، ئايەتلىرىمىزنى ئىنكار قىلغانلارنى پۈتۈنلەي (سۇغا) غەرىق قىلدۇق . شۈبھىسىزكى ئۇلار (ھەقنى كۆرۈشتىن دىللىرى) كور قەۋم ئىدى .

ئاد (قەۋمى)گە ئۇلارنىڭ قېرىندىشى ھودنى ئەۋەتتۇق ، ھود : «ئى قەۋمىم ! اللەغا ئىبادەت قىلىڭلار ، سىلەرگە اللەدىن باشقا مەبۇد (بەرھەق) يوقتۇر . (ئۇنىڭ ئازابىدىن) قورقمامسىلەر ؟ »دېدى . ئۇنىڭ قەۋمىنىڭ ئىمان ئېيتمىغان چوڭلىرى : «بىز سېنى ھەقىقەتەن ئەخمەق ھېسابلايمىز ، بىز سېنى ئەلۋەتتە ، (پەيغەمبەرلىك داۋايىڭدا) يالغانچىلاردىن دەپ گۇمان قىلىمىز » دېدى . ھود ئېيتتى : «ئى قەۋمىم ! مەن ئەخمەق ئەمەسمەن ، لېكىن مەن ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى تەرىپىدىن ئەۋەتىلگەن پەيغەمبەرمەن . سىلەرگە پەرۋەردىگارىمنىڭ ئەلچىلىكىنى يەتكۈزىمەن ، مەن سىلەرگە ئىشەنچلىك نەسىھەتچىمەن ، پەرۋەردىگارىڭلارنىڭ ۋەھيسى سىلەرنى ئاگاھلاندۇرۇش ئۈچۈن ئۆز ئىچىڭلاردىكى بىر كىشى ئارقىلىق كەلگەنلىكىدىن ئەجەبلىنەمسىلەر ؟ » ئۆز ۋاقتىدا نۇھنىڭ قەۋمى ھالاك بولغاندىن كېيىن اللەنىڭ سىلەرنى ئۇلارنىڭ ئورۇنباسارلىرى قىلغانلىقىنى ، ۋۇجۇدىڭلارنى قامەتلىك ، بەستلىك قىلغانلىقىنى ياد ئېتىڭلار ، سىلەر بەختكە ئېرىشىشىڭلار ئۈچۈن اللەنىڭ نېئمەتلىرىنى ياد ئېتىڭلار . ئۇلار : (ئى ھود !

) ئاتا بوۋىلىرىمىز ئىبادەت قىلىپ كىلىۋاتقان مەبۇدلارنى تاشلاپ ، يالغۇز بىر اللەغا ئىبادەت قىلىشىمىزغا دەۋەت قىلغىلى كەلدىڭمۇ ؟

ئەگەر راست سۆزلىگۈچىلەردىن بولساڭ ، بىزگە ۋەدە قىلغان ئازابنى كەلتۈرگىن » دىدى . هود : «سىلەرگە چوقۇم پەرۋەردىگارىڭلارنىڭ ئازابى ۋە غەزىپى نازىل بولىدۇ . سىلەر ئۆزەڭلار ۋە ئاتا بوۋاڭلار ئات قويىۋالغان ، بۇ هەقتە (ئۇلارغا ئىبادەت قىلىشقا ) اللە هېچقانداق دەلىل نازىل قىلمىغان (بۇتلارنىڭ ) ئىسىملىرى ئۈستىدە مەن بىلەن مۇنازىرىلىشەمسىلەر ؟ (اللەنىڭ ئازابىنى ) كۈتۈڭلار ، مەنمۇ هەقىقەتەن سىلەر بىلەن بىر-لىكتە (سىلەرگە نازىل بولىدىغان ئازابنى ) كۈتىمەن دىدى . بىز هودنى ۋە ئۇنىڭ بىلەن بىللە بولغۇچىلار (يەنى مۆئمىنلەرنى )رەھمىتىمىز بىلەن قۇتقۇزدۇق ، بىزنىڭ ئايەتلىرىمىزنى ئىنكار قىلغۇچىلارنى تەلتۆكۈس هالا-ك قىلدۇق ، ئۇلار ئىمان ئېيتمىغان ئىدى .

سەمۇدقا ئۇلارنىڭ قېرىندىشى سالىهنى (پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتتۇق ) ئۇ «ئى قەۋمىم ! اللەغا ئىبادەت قىلىڭلار ، سىلەرگە اللەدىن باشقا هېچ مەبۇد (بەرهەق ) يوقتۇر . سىلەرگە هەقىقەتەن پەرۋەردىگارىڭلار تەرىپىدىن (مېنىڭ پەيغەمبەرلىكىمنى ئىسپاتلايدىغان روشەن مۆجىزە كەلدى ، مانا بۇ - اللە بىۋاستە ) ياراتقان چىشى تۆگىمۇ سىلەرگە مېنىڭ مۆجىزەمدۇر ، ئۇنى اللەنىڭ زىمىنىغا قويىۋېتىڭلار ، ئىختىيارى ئوتلىسۇن ، ئۇنىڭغا زىيان زەخمەت يەتكۈزمەڭلار ، بولمىسا ، سىلەرنى قاتتىق ئازاب هالاك قىلىدۇ . ياد ئېتىڭلاركى ، ئۆز ۋاختىدا اللە سىلەرنى ئاد قەۋمىدىن كېيىن ئۇلارنىڭ ئورۇنباسارلىرى قىلدى ، سىلەرنى (هىجىر ) زىمىنىغا ئورۇنلاشتۇردى ، ئۇنىڭ تۈزلەڭلىكلىرىگە ئىمارەتلەر سالدىڭلار ، تاغلارنى تىشىپ ئۆيلەر ياسىدىڭلار . اللەنىڭ نېئمەتلىرىنى ياد ئېتىڭلار ، زىمىندا بۇزۇقچىلىق قىلماڭلار » دىدى ئۇنىڭ قەۋمىنىڭ تەكەببۇر چوڭلىرى بوزەك قىلىنغانلارغا يەنى ئۇلارنىڭ ئىچىدىكى مۆئمىنلەرگە : «سىلەر سالىهنى ئۇنىڭ پەرۋەردى-گارى تەرىپىدىن ئەۋەتىلگەن پەيغەمبەر دەپ بىلەمسىلەر ؟ » دىدى . ئۇلار : «بىز ئۇنىڭ پەيغەمبەرلىكىگە ئەلۋەتتە ئىشىنىمىز » دىدى . هېلىقى تەكەب-بۇرلار : «سىلەر ئىشەنگەنگە بىز هەرگىز ئىشەنمەيمىز » دىدى . ئۇلار چىشى

تۆگمنى بوغۇزلىدى . پەرۋەردىگارىنىڭ ئەمرىنى تۇتۇشتىن باش تارتتى ۋە ئى سالىھ : «راستىنلا پەيغەمبەردىن بولساڭ ، بىزگە ۋەدە قىلغان ئازابنى كەلتۈرۈپ باق » دېدى . ئۇلارغا قاتتىق زىلزىلە يۈزلەندى ـ دە ئۇلار ئۆيلىرىدە ئولتۇرغان پېتى قېتىپ قالدى . ئۇ (ئۇلار ھالاك بولغاندىن كېيىن ) ئۇلارغا ئارقىسىنى قىلدى ۋە : «ئى قەۋمىم ! سىلەر ھەقىقەتەن پەرۋەردىگارىمنىڭ ئەلچىلىكىنى يەتكۈزدۈم ، سىلەرگە نەسىھەت قىلدىم ، لېكىن سىلەر نەسىھەت قىلغۇچىلارنى ياقتۇرمىدىڭلار » دېدى .

لۇتنى (ئەھلى سەدۇمغا پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتتۇق ) ، ئۆز ۋاختىدا ئۇ ئۆز قەۋمىگە (ئۇلارنى ئەيىبلەش يۈزىسىدىن ) مۇنداق دېگەن ئىدى : «سىلەر شۇنداق قەبىھ ئىشنى قىلامسىلەر ؟ مۇنداق قەبىھ ئىشنى سىلەردىن ئىلگىرى جاھان ئەھلىدىن ھېچقانداق ئادەم قىلمىغان ئىدى . سىلەر ھەقىقەتەن ئاياللارنى تاشلاپ قويۇپ ، ئەرلەر بىلەن جىنسى تەلىۋىڭلارنى قاندۇرىسىلەر ، سىلەر ھەقىقەتەن ھەددىدىن ئاشقۇچى قەۋم سىلەر » لۇتنىڭ قەۋمىنىڭ بىردىن بىر جاۋابى : «لۇتنى ئۇنىڭ ئەگەشكۈچىلىرى بىلەن قوشۇپ شەھرىڭلاردىن چىقىرىۋېتىڭلار ، چۈنكى ئۇلار پاك كىشىلەردۇر . » دېيىشتىن ئىبارەت بولدى . لۇتنى ؛ ئۇنىڭ خوتۇنىدىن باشقا ، تەۋە كىشىلىرى بىلەن بىللە (ئۇنىڭ قەۋمىگە نازىل بولغان ئازابتىن ) قۇتقۇزدۇق ، پەقەت خوتۇنىلا (شەھەردە ) قېلىپ ھالاك بولغۇچىلاردىن بولدى . ئۇلارغا بىر تۈرلۈك يامغۇر (يەنى تاش ) ياغدۇردۇق . گۇناھكارلارنىڭ ئاقىۋىتىنىڭ قانداق بولغانلىقىغا قارىغىن .

مەدىيەن (خەلقىگە ) ئۇلارنىڭ قېرىندىشى شۇئەيبىنى (پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتتۇق ) ، ئۇ (ئۆز قەۋمىگە ئېيتتى : (ئى قەۋمىم ! اللهغا ئىبادەت قىلىڭلار ، سىلەرگە اللهدىن باشقا ھېچ مەبۇد (بەرھەق ) يوقتۇر . سىلەرگە پەرۋەردىگارىڭلاردىن ھەقىقەتەن (مېنىڭ راستلىقىمنى ئىسپاتلايدىغان ) مۆجىزە كەلدى ، ئۆلچەم ۋە تارازىنى توغرىلاڭلار ، كىشىلەرنىڭ نەرسىلىرىنى كەم بەرمەڭلار . (الله پەيغەمبەرلەرنى ئەۋەتىپ ) زېمىننى تۈزگەندىن كېيىن ، زېمىندا (گۇناھلار قىلىپ ) بۇزغۇنچىلىق قىلماڭلار ، ئەگەر مۆئمىن بولساڭلار ، ئەنە شۇ سىلەر ئۈچۈن ياخشىدۇر . سىلەر اللهغا

ئىمان ئېيتقانلارنى قورقۇتقان اللەنىڭ يولىدىن توسقان ۋە ئۇنىڭ ئەگرىلىـ
كىنى تىلىگەن هالدا يوللاردا ئولتۇرماڭلار، ئەسلىدە سىلەر ئاز ئىدىڭلار،
اللەنىڭ سىلەرنىڭ سانىڭلارنى كۆپەيتكەنلىكىنى ياد ئېتىڭلار، بۇزۇقچىلىق
قىلغۇچىلارنىڭ ئاقىۋىتىنىڭ قانداق بولىدىغانلىقىغا قاراڭلار. ئەگەر سىدـ
لەردىن بىر گورۇھ ئادەم مېنىڭ پەيغەمبەرلىكىمگە ئىشەنگەن، يەنە بىر
گورۇھ ئادەم ئىشەنمىگەن بولسا، اللە بىزنىڭ ئارىمىزدا هۆكۈم چىقارغىچە
سەۋىر قىلىپ تۇرۇڭلار. اللە هۆكۈم چىقارغۇچىلارنىڭ ئەڭ ياخشىسىدۇر»
. شۇئەيبنىڭ قەۋمىنىڭ (ئىماندىن باش تارتقان) تەكەببۇر چوڭلىرى «ئى
شۇئەيب سىنى چوقۇم ئەگەشكۈچىلىرىڭ (يەنى ساڭا ئىمان ئېيتقانلار)
بىلەن قوشۇپ شەهرىمىزدىن هەيدەپ چىقىرىمىز؛ ياكى چوقۇم بىزنىڭ
دىنىمىزغا قايتىشىڭلار كېرەك» دېدى. شۇئەيب «بىز (بۇنىڭ هەر ئىكـ
كىلىسىنى يامان كۆرىدىغان تۇرساق) بىزنى يەنىلا شۇنىڭغا مەجبۇر قىلامـ
سىلەر» دېدى. (شۇئەيب يەنە ئېيتتى) «اللە بىزنى سىلەرنىڭ دىنىڭلارـ
دىن قۇتۇلدۇرغاندىن كېيىن ئۇنىڭغا قايتساق، ئەلۋەتتە، اللەغا يالغان
چاپلىغان بولىمىز. پەرۋەردىگارىمىز اللە خالىسىلا، بىز سىلەرنىڭ دىنىڭـ
لارغا قايتمايمىز. پەرۋەردىگارىمىزنىڭ ئىلمى هەممىنى ئۆز ئىچىگە ئالدـ
دۇ، اللەغا تەۋەككۇل قىلدۇق (يەنى هەممە ئىشىمىزنى اللەغا تاپشۇرۇـ
مىز.) پەرۋەردىگارىمىز! بىز بىلەن قەۋمىمىزنىڭ ئارىسىدا هەق هۆكۈم
چىقارغىن، سەن هۆكۈم چىقارغۇچىلارنىڭ ئەڭ ياخشىسىدۇرسەن» ئۇنىڭ
قەۋمىنىڭ ئىمانسىز چوڭلىرى: «ئەگەر سىلەر شۇئەيبكە ئەگەشسەڭـ
لار، شۈبهىسىزكى چوقۇم زىيان تارتقۇچىسىلەر» دېدى. ئۇلارغا قاتتىق
زىلزىلە يۈزلەندى، ئۇلار ئۆيلىرىدە ئولتۇرغان پېتى قېتىپ قالدى. شۇئەيـ
بنى ئىنكار قىلغانلار (اللەنىڭ هالاك قىلىشى بىلەن) گويا بۇ يەردە
تۇرمىغاندەك (ياشىمىغاندەك) بولۇپ قالدى. شۇئەيبنى ئىنكار قىلغانلار
زىيان تارتقۇچىلاردىن بولدى. شۇئەيب ئۇلارغا ئارقىسىنى قىلىپ: «ئى
قەۋمىم! سىلەرگە مەن ئەلۋەتتە پەرۋەردىگارىمنىڭ ئەلچىلىكىنى يەتكۈزدۇم
ۋە نەسىهەت قىلدىم، مەن قانداقمۇ كاپىر قەۋمگە قايغۇراي!» دېدى. بىز
مەيلى قايسى شەهەردە بولسۇن، بىرەر پەيغەمبەر ئەۋەتكەن بولساق (شەهەر

ئەھلى ئۇنى ئىنكار قىلغان بولسا ) ، ئۇلارنىڭ ئاللاھقا يالۋۇرۇشلىرى (تەۋبە قىلىشلىرى ) ئۈچۈن ، ئۇلارنى نامراتلىققا ، كېسەللىككە گىرىپتار قىلدۇق . ئاندىن (ئۇلارنىڭ بېشىغا كەلگەن ) كۈلپەتنى نېمەتكە ئايلاندۇردۇق ، شۇنىڭ بىلەن ئۇلار كۆپەيدى ، ئۇلار : «بىزنىڭ ئاتا ـ بوۋىلىرىمىزنىڭ بېشىغا ھەقىقەتەن كۈلپەتلەر ، نېمەتلەر كەلگەن ئىدى (بۇ ـ زاماننىڭ ئادىتى ؛ ئاللاھ تەرىپىدىن كەلگەن ئۇقۇبەت ئەمەس ) » دېدى ئۇلار خەۋەرسىز تۇرغاندا ، ئۇلارنى ئۇشتۇمتۇت ھالاك قىلدۇق . (پەيغەمبەرلەرنى ئىنكار قىلغانلىقتىن ھالاك قىلىنغان ) شەھەرلەرنىڭ ئاھالىسى ئىمان ئېيتقان ۋە (كۇفرىدىن ، گۇناھلاردىن ) ساقلانغان بولسا ئىدى ، ئەلۋەتتە . ئۇلارنى ئاسمان زېمىننىڭ پاراۋانلىقىغا مۇيەسسەر قىلاتتۇق ، لېكىن ئۇلار (پەيغەمبەرلەرنى ئىنكار قىلدى ، شۇڭا ئۇلارنى ئۆز قىلمىشلىرى تۈپەيلىدىن ھالاك قىلدۇق . (پەيغەمبەرلەرنى ئىنكار قىلىدىغان ) شەھەرلەرنىڭ ئاھالىسى بىزنىڭ ئازابلىرىمىزنىڭ ئۆزلىرىگە كېچىسى (غەپلەتتە ) ئۇخلاۋاتقانلىرىدا كېلىشلىرىدىن قورقمامدۇ . شەھەرلەر ئاھالىسى بىزنىڭ ئازابىمىزنىڭ چۈش ۋاختىدا ئۇلار ئويناپ تۇرغانلىرىدا كېلىشىدىن قورقمامدۇ . ئۇلار ئاللاھنىڭ جازاسىدىن (ئۇلار تۇيۇقسىز تۇرغاندا ئاللاھنىڭ ئازاب نازىل قىلىدىن ) قورقمامدۇ ؟ پەقەت زىيان تارتقۇچى قەۋملا ئاللاھنىڭ جازاسىدىن قورقمايدۇ» (سۈرە ئەئراف 59 ـ ئايەتتىن 99 ـ ئايەتكىچە ) .

* * *

مانا بۇ پۇتكۈل ئىنسانىيەتنىڭ ئاللاھ بىلەن بولغان قىسسىسى ...

«كاپىرلارنى زېمىندا ئاللاھنىڭ ئازابىدىن قېچىپ قۇتۇلالايدۇ دەپ ئويلىمىغىن » (24: 56 ) «ئاللاھ خالىغان ئىشنى ئەمەلگە ئاشۇرۇشقا قادىردۇر . لېكىن ئىنسانلارنىڭ تولىسى بۇنى ئۇقمايدۇ » (12: 20 )

جاھىلىيەت ھەرقانچە چەكتىن ئاشسىمۇ ، زېمىندا ھەرگىز ئاللاھنى بويسۇندۇرالمايدۇ . ئاللاھنىڭ قانۇنىيىتى يەرشارىدا چوقۇم ئىجرا بولىدۇ .

ئاللاھنىڭ قانۇنىيىتى شۇكى ،ئاللاھ ئىنسانلارنىڭ ھەقىقەتكە قايتىشى ئۇ-

چۈن ئۇلارنى جاپا ـ مۇشەققەتلەرگە گىرىپتار قىلىدۇ . ئەگەر ئۇلار شۇندىن كېيىنمۇ جىنايەتتە چىڭ تۇرىۋالسا ئاللە ئۇلارغا بېرىدىغان جەننەتنىڭ ئورنىنى دوۋزاخقا ئالماشتۇرۇۋېتىدۇ . ئۇلارغا زېمىننىڭ بايلىقلىرىنى ھېسابسىز بېرىۋېتىدۇ ... ئۇلار ئاللەنى ئۇنتۇپ جىنايەتلەرنى ئاددى سانايدۇ . ئۇلار : «ئاتا ـ بوۋىلىرىمىزغا خاپىلىق ھەم خۇشاللىق يەتكەن . بىزمۇ ئۇلارغا ئوخشاش بىر چاغلاردا بىزگە خاپىلىق كەلگەن ئىدى . مانا ئەمدى خۇشاللىق نىسىپ بولدى» دېيىشىدۇ . ئەنە شۇ چاغدا ئاللە ئۇلارنى تۇيۇقسىز جازالايدۇ . ئۇلار ئۇقماي قالىدۇ .

بىز بۇگۈن ئاللەنىڭ كەسكىن ئىرادىسى بىلەن ئېچىلىدىغان دەرۋازا ئالدىدا تۇرىۋاتىمىز !

يەرشارىنىڭ ھەرقايسى جايلىرىنى ئۆز جاھىلىيىتى بىلەن توشقۇزۇۋەتكەن كاپىرلارنى ... ئاللە ھالاك قىلىدۇ ...

ياكى ئاللە ئۇلارنى ئۆز تەرىپىگە يېتەكلەيدۇ . ... ياكى ... ئاللەنىڭ ئىرادىسى بىلەن مۇشۇ بۇزۇقچىلىق ئىچىدىن ئۇرغۇپ چىقىدىغان ئىنسانىيەتتىن يېڭى بىر ئەۋلاد كىشىلەر توغرا يولغا قاراپ ماڭىدۇ . ... «ئاللە خالىغان ئىشنى ئەمەلگە ئاشۇرۇشقا قادىردۇر . لېكىن كىشىلەرنىڭ تولىسى بۇنى ئۇقمايدۇ»

* * *

بىز ئىنسانىيەتنىڭ خەرىتىسىگە يەنە بىر قېتىم نەزەر سالغان ۋاقتىمىزدا ، ئۇ ھەرگىزمۇ دەسلەپكى قېتىمدىكىدەك ، پۈتكۈل ئىنسانىيەت جاھىلىيەت قاراڭغۇلۇقىغا غەرىق بولۇپ كەتكەن ھالەتتە ئاشكارا بولمايدۇ . ھەرقايسى دەۋرىلەردە پارلاپ تۇرىۋاتقان ئۇنىڭ بىشارەتلىرى بولىدۇ . ئەتىنى يورۇتقۇچى ... بۇ پارلاق نۇرنىڭ يورۇقىدا ... مەن بۇ كىتابنى يازدىم . قاپقاراڭغۇ زۇلمەتلەرقويىندىن ئېتىلىپ چىققان بۇ نۇرنى مەن كۆزۈم بىلەن كۆرىۋاتىمەن !

ئاسمان ۋە زېمىندا ئاللەدىن باشقا ھېچكىم غەيبنى بىلمەيدۇ ... بىراق

بىز شۇنى ئېتىراپ قىلىمىزكى ، اللەنىڭ قانۇنىيىتى ئۆزگىرىش ۋە ئالمى-شىشنى قوبۇل قىلمايدۇ . اللەنىڭ قانۇنىيىتى شۇنداق جاكارلايدۇكى ، ئالدىمىزدا ئىككى يول بار ، ئۇ بولسىمۇ ، توغرا يولدا مېڭىش ياكى هالاك بولۇش .

اللەنىڭ تەقدىرىدە ئىنسانىيەتنى ئومومىيۈزلۈك هالاك قىلىش بولماي-دىكەن ، ئۇنداقتا ئۆز تەرتىپىگە هىدايەت قىلىش چوقۇم بولىدۇ . بىز ئىنسانىيەتنىڭ اللە تەرەپكە قاراپ مېڭىشىنى كۈتىۋاتىمىز ! بىز قاپقاراڭغۇ زۇلمەت قوينىدا چاقناۋاتقان نۇرلارنى كۆرىۋاتىمىز !

* * *

يەر شارىنىڭ هەرقايسى جايلىرىدىكى هۆكۈمران جاهىلىيەتنىڭ تۈمۈر تاپىنى ئاستىدا ئىنسانىيەت چېكىۋاتقان قاباهەتلىك بەختسىزلىك ...

ئىنسانلارنىڭ رېئاللىقنى ياساپ بېرىۋاتقان قاخشاتقۇچ ئازاب ... نېرۋىلارنى ۋەيران قىلغۇچى تەۋرىنىش ...

سىياسەت ، ئىقتىساد ، ئىجتىمائىيەت ، ئەخلاق ، جىنسى تۇرمۇش ۋە سەنئەت قاتارلىقلاردا ئىنسانغا زۇلۇمنىڭ تەمىنى تېتىتىۋاتقان بۇ بۇ-زۇقچىلىق ...

مۇشۇلارنىڭ هەممىسى ئىنسانىيەتنى كەلگۈسىدە اللەغا قايتۇرىدىغان ئامىللارنىڭ بىرى ...

ئۇ بەرداشلىق بېرىش دائىرىسىدىن هالقىپ كەتكەن بەختسىزلىك ۋە ئۆلتۈرگۈچى ئازاب ...

جاهىلىيەت بۈگۈن اللە بىلەن قارشىلىشىپ ئاشۇ ئازابنى ئۈستىگە ئېلىۋالدى ! ياكى ئۇلار ئېرىشكەن قىسمەن مەنپەئەت ۋە شەهۋەتلەر يولىدا ئۇنى ئۆشنىسىگە ئارتىۋالدى .

لېكىن مەسىلە هەرگىز ئۈستىگە ئېلىۋېلىش مەسىلىسى ئەمەس ! هالاكەت ئىنسان مەۋجۇدىيىتىنىڭ چوڭقۇر قاتلاملىرىغا يەتتى ... ئۇ يىمى-رىلىشكە باشلىدى

الله بىلەن قارشىلاشقان بۇ بىر ئەۋلاد كىشىلەر پات ئارىدا يىمىرىلىدۇ ... لېكىن زىمىننىڭ ھەرقايسى جايلىرىدىن كېلىۋاتقان بىر ئەۋلاد كىشىلەر ئالدىنقى يىمىرىلگەن ئەۋلادلاردىن ساۋاق ئېلىپ، كەلگۈسىدە الله تەرەپكە قايتىدۇ!

* * *

ھەقىقەتەن مۇشۇ ئەۋلادلار ئىچىدىكى ئىنسانلار «ئىلىم» نۇرىدا كاپىر بولدى! زىمىن شەيتانلىرى ئۇلارغا ئىلىم اللەغا ئىشىنىشكە قارشى كېلىدۇ، ئىلىم ئوتتۇرا ئەسىرلەردە ئىنسانلارنىڭ قەلبىنى توشقۇزىۋەتكەن خۇراپاتلىقنى ... «الله»نىڭ خۇراپاتلىقنى ... ئاللىقاچان تۈگەتتى، دەپ جۆشەندۇردى.

شۇ سەۋەبتىن ئىلىمنىڭ تەرەققىياتى شەيتانلارنىڭ قولىدىكى ئەڭ نىجىس ۋاستە بولۇپ قالدى! ئىلىمنىڭ تەرەققىياتىغا ئەگىشىپ، ئۇلار ئىنسانىيەتنى اللەدىن يىراقلاشتۇرۇشتا ئىنتايىن چوڭقۇرلاپ كەتتى. لېكىن ئالىملار — ئىنسانىيەتنى كۇفرىغا ئۈندەۋاتقان بىر ئەۋلاد كىشىلەرنىڭ «زىيالىيلىرى»- الله تەرەپكە قايتىشقا باشلىدى.

بىز بۇ يەردە ئۇندىن ئىلگىرى كەلتۈرگەن ئالىملارنىڭ بىر قىسىم گۇۋاھلىق سۆزلىرىنى تەكرارلايمىز ھەمدە مەلۇم تەرەپلەرنى قوشۇمچە قىلىمىز.

تەبىئەت ۋە ماتېماتىكا ئالىمى «جېمىس جىنز» مۇنداق دەيدۇ: «قەدىمقى ئىلىم تەبىئەتنىڭ «بىر يول»دىن باشقا يوللاردا ماڭالمايدىغانلىقىنى ئوچۇقتىن ئوچۇق قارار قىلغان ئىدى. ئۇ يول زامان باشلانغاندىن تارتىپ ئاخىرلاشقانغا قەدەر ئۇنىڭ مېڭىشى ئۈچۈن بۇنىڭدىن ئىلگىرى سىزىپ بېرىلگەن يول ئىدى. تەسىر بىلەن تەسىر كۆرسەتكۈچى ئوتتۇرىسىدا ئىزچىل داۋاملاشقان بىر زەنجىرسىمان مۇناسىۋەت بارئۇ بولسىمۇ A نىڭ ھالىتى چوقۇم Bنىڭ ھالىتىنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ دېگەندىن ئىبارەت قانۇنىيەتتىن چىقىپ كەتكىلى بولمايدۇ.

ئەمما هازىرقى ئىلمىمىزنىڭ بۇگۇنگىچە ئېيتقانلىرى A نىڭ هالىتى چو-
قۇم B ياكى C ياكى D نىڭ هالىتىگە تەسىر كۆرسىتىشى ياكى ساناپ
تۈگەتكىلى بولمايدىغان باشقا هالەتلەرگە تەسىر كۆرسىتىشى مۇمكىن دېگەن-
دىن ئىبارەت بولدى . ئۇ ئارانلا B هالىتىنىڭ كېلىپ چىقىشى C هالەتنىڭ
كېلىپ چىقىشىغا قارىغاندا كۆپرەك ئېهتىماللىققا ئىگە . C هالەتنىڭ كې-
لىپ چىقىشى بولسا D هالەتنىڭ كېلىپ چىقىشىغا قارىغاندا تېخىمۇ كۆپ-
رەك ئېهتىماللىققا ئىگە دېيەلەيدۇ . شۇنداق قىلىپ B ، C ، D هالەتلەرنىڭ
بىر - بىرىگە نىسبەتەن ئېهتىماللىق دەرىجىسىنى بەلگىلەپ بېرەلەيدۇ .
ئەمما ئىشەنچ بىلەن قايسى بىر هالەت ئىككىنچى بىر هالەتنى كەلتۈرۈپ
چىقىرىدۇ دەپ ئېيتالمايدۇ . چۈنكى دائىم پەيدا بولىدىغىنى يەنىلا ئېهتىمال-
لىق ، ئەمما چوقۇم يۈز بېرىشكە تېگىشلىك بولغىنى تەقدىرگە تاپشۇرۇل-
غان ! »

گېرمانىيە پرانكپورت ئۇنىۋېرسىتېتىنىڭ بىئولوگىيە ۋە زولوگىيە
پەنلىرى پىرافېسورى « رسل تشارلىز ئېرنست » مۇنداق دەيدۇ : « هاياتـ-
لىقنىڭ پەيدا بولۇشىنى جانسىز شەيئىلەر دۇنياسى ئارقىلىق چۈشەندۈرۈش
ئۈچۈن تالاي نەزەرىيىلەر ئوتتۇرىغا قويۇلدى . بەزى تەتقىقاتچىلار هاياتلىق
پروتوگىن ياكى پروس ياكى ئۆششاق ئاقسىل ماددىلىرىنىڭ ئۆز ئارا بىرى-
كىشىدىن پەيدا بولغان دەپ قارىدى . بىر قىسىم كىشىلەرگە بۇ نەزەرىيىلەر
جانلىقلار دۇنياسى بىلەن جانسىزلار دۇنياسى ئوتتۇرىسىنى ئايرىپ تۇرىد-
غان كاۋاكنى ئىتتىۋەتكەندەك تۇيۇلۇپ قالىدۇ . لېكىن تەسلىم بولۇشقا
تېگىشلىك رېئال ئەمەلىيەت شۇكى ، جانسىز ماددىدىن جانلىق ماددىغا
ئېرىشىش ئۈچۈن ئېلىپ بېرىلغان تىرىشچانلىقلارنىڭ هەممىسى نەتىجىدە
مەغلۇپ بولۇش ۋە ئوڭۇشسىزلىق ئاقىۋىتىدىن قۇتۇلالمىدى . كىمكى مالى-
كۇلا ۋە ئۇششاق جىسىملار تاساددىبى بىرىككەن دېگەنلىككە ئاساسەن اللە-
نىڭ مەۋجۇدلىقىنى ئىنكار قىلسا ، كۆز ئالدىدىكى دۇنياغا نىسبەتەن بىۋا-
ستە دەلىل تۇرغۇزۇلمايدۇ .

بۇ دېگەنلىك هاياتلىق ئاشكارا نەرسە ئۇنى جانلىق هۆجەيرىلەردە كۆر-
گەن سۈرەتتە ساقلاپ قېلىش ۋە ئىدارە قىلىشى مۇمكىن دېگەن نەتىجىنى

كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ؛ ھاياتلىقنىڭ مەنبەسى ھەققىدىكى بۇ چۈشەندۈرۈشنى قوبۇل قىلىش شەخسنىڭ ئەركىنلىكى، لېكىن شەخس ئاشۇ قاراشنى قوبۇل قىلغاندا، ئەقىلگە نىسبەتەن شەيئىلەرنى يارىتىپ ئۇنى ئىدارە قىلىغان اللەنىڭ مەۋجۇتلىقىغا ئېتىقاد قىلىشنىمۇ قىيىن ۋە مۇشەققەتلىكرەك قاراشقا تەسلىم بولغان بولىدۇ. مېنىڭ قارىشىمچە جانلىق ھۆجەيرىلەردىن ھەربىر ھۆجەيرە بىزگە نىسبەتەن ئۇنى چۈشىنىش تولىمۇ قىيىن بولغان مۇرەككەپلىك دەرىجىسىگە يەتتى. زېمىن يۈزىدىكى مىليونلىغان جانلىق ھۆجەيرىلەر اللەنىڭ قۇدرىتىنى ئەقىل ۋە مەنتىقىگە ئۇيغۇن دەلىللەر بىلەن ئىسپاتلايدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن مەن اللەغا چوڭقۇر ئىشىنىمەن»

ئىيۋى ئۇنىۋېرسىتېتىنىڭ دوكتورى، ئۆسۈملۈك گېن تەتقىقات مۇتەخەسسىسى مىتىشجان ئۇنىۋېرسىتېتىنىڭ تەبىئىي پەنلەر پرافېسسورى «ئىرپەنج ۋىلىيام» مۇنداق دەيدۇ:

«ئىلىم ـ پەن سان ـ ساناقسىز ئۇششاق ھۆجەيرىلەرنىڭ كىچىكلىكىدە قانداق پەيدا بولغانلىقىنى چۈشەندۈرۈپ بېرەلمەيدۇ. ۋەھالەنكى بارلىق ماددىلار ئاشۇ ھۆجەيرىلەردىن شەكىللەنگەن. شۇنداقلا ئىلىم ـ پەن يالغۇز تاسادىبىيلىق ئىدىيىسىگە تايىنىپلا ھاياتنىڭ شەكىللىنىش ئۈچۈن بۇ ئۇششاق ھۆجەيرىلەرنىڭ قانداق توپلانغانلىقىنى چۈشەندۈرۈپ بېرىشكە ئامالسىز!»

«مەن بىئولوگىيە ئىلىم تەتقىقاتى بىلەن شۇغۇللاندىم. ئۇ ھاياتلىقنى تەتقىق قىلىشتا ئەھمىيەت بېرىدىغان كەڭرى ئىلىم مەيدانى. اللەنىڭ مەخلۇقلىرى ئارىسىدا مۇشۇ كائىناتتا ئولتۇراقلاشقان جانلىقلاردىن گۈزەلرەك بىر نەرسە يوق.

سىز يول بويىدا ئۆسكەن ئىنتايىن ئاجىز بىر ئۆسۈملۈككە قاراڭ. ئىنسان ياسىغان تالاي كۆركەم ئۇسكۇنىلەر ئارىسىدا ئاشۇ ئۆسۈملۈككە ئوخشاش گۈزەل بىر تەڭداشنى تاپالامسىز؟ ئۇ ئۆسۈملۈك كېچە ـ كۈندۈزنىڭ ھەرقايسى تەرەپلىرىدە توختاپ قالمايدىغان ئىزچىل داۋاملىشىپ بارىدىغان سۈرەتكە ئىگە جانلىق ئەزادۇر.

مىڭلىغان خىمىيىۋىلىك ۋە تەبىئىي تەسىر كۆرسەتكۈچىلەر پروتوپلازىم

ـ بارلىق جانلىق كائىناتنى شەكىللەندۈرۈشتە كەم بولسا بولمايدىغان بىر خىل ماددىنىڭ كونتروللىقى ئاستىدا تاماملىنىدۇ .»

«بۇ چۈشىنىكسىز جانلىق ئۇسكۇنىلەر قەيەردىن كەلدى ؟... الله ئۇنى بۇنداق يالغۇز ياراتمىدى . لېكىن هاياتلىقنى ياراتتى . ئۆسۈملۈكلەر بىلەن باشقا نەرسىلەرنىڭ ئوتتۇرىسىنى پەرقلەندۈرۈشىمىزگە ياردەمچى بولىدىغان پۈتكۈل خۇسۇسىيەت ۋە ئالاھىدىلىكلەرنى ساقلاپ قىلىش بىلەن بىزگە ئەۋلادمۇ ـ ئەۋلاد داۋاملىشىش ئاساسىدا هاياتنى ۋە ئۆزىنى ساقلاپ قېلىش ئىقتىدارىغا ئىگە قىلدى ... جانلىقلاردىكى كۆپىيىشنى تەتقىق قىلىش بىئو-لوگىيە ئىلمىنىڭ ئەڭ گۈزەل تەتقىقاتى ۋە اللەنىڭ قۇدرىتىنى ئەڭ كۆپ نامايەن قىلىدۇ . دەپ قارىلىدۇ »

بىر پۈتۈنلەي اللەغا يۈزلەنگەن پىكىرلەرنىڭ يىغىندىسىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان بىرلا كىتابتىن ئېلىنغان بۇ مىساللارنى كەلتۈرۈش بىلەن بولدى قىلىمىز . گەرچە (ئىلمى ) جاھىلىيەت لاتقىلىرى كۆپلىگەن تەسەۋۋۇر ۋە كۆپلىگەن ئىپادىلەشتە هىلىهەم مەۋجۇد بولسىمۇ !

ئالىملار ـ بۇندىن ئىلگىرى بىر ئەۋلاد كىشىلەرنى كۇفرىغا يېتەكلىد-گەن ئالىيجاناپلار ـنىڭ گۇۋاهلىق سۆزلىرى ، ئۇلارنى الله تەرەپكە قايتىش-قا چاقىرماقتا !

*   *   *

بۈگۈنكى كۈندە مەۋجۇت بولۇۋاتقان تۈزۈملەرنىڭ يىمىرلىشى ... ئىنسانىيەتنى الله تەرەپكە قايتۇرىدۇ .

كاپىتالىزم يەر شارىنىڭ خېلى كۆپ جايلىرىدا ئېتىقاد ۋە تۈزۈم سۈپىتىدە قوبۇل قىلىندى ... گەرچە كاپىتالىزم ئامىرىكىدا هىلىهەم داۋام-لىشىۋاتقان بولسىمۇ ؛ بىراق ئۇنىڭ ئاقىۋىتى باشقا دۆلەتلەر يولۇققان مۇقەررەر ئاقىۋەت بىلەن ئوخشاش بولىدۇ . لېكىن بۇ ئىشلار ئىقتىسادى ، ماددى ياكى تارىخى مۇقەررەرلىك ئاساسىدا يۈز بەرمەستىن ، بەلكى اللەنىڭ قانۇنىيىتى ئاساسىدا يۈز بېرىدۇ . چۈنكى ئۇ ـ ئامىرىكا ـ رەزىللىكتە

چەكتىن ئىشىپ كەتتى (شۇڭلاشقا ئۇ جەزمەن يىمىرىلىشى كېرەك!
ئەمما كوممۇنىزم ـ ھىلىھەم «بۇگۇننىڭ قىزى» ۋە جاھىلىيەتنىڭ ئەڭ يېڭى ھادىسىسى دەپ قارالغان يېڭىلىق ـ ئوخشاشلا يىمىرىلىشكە باشلىدى.
1964 ـ يىلى مارتتا خورشوپ ئىش ھەققىدە پۇتۇنلەي باراۋەر بولۇش ئىدىيىسىنى توگىتىش كېرەك. ئىشلەپچىقىرىشنى ئاشۇرۇش ئۇچۇن شەخسى تۇرتكىنى ۋە مەھسۇلات مىقدارى توۋەن بولغان كوللېكتىپ دېھقانچىلىق مەيدانلىرىنى كونترول قىلىش كېرەك دەپ جاكارلىدى.
بۇ مەزمۇنى ئېنىق گەپ.
بۇ دىگەنلىك كوممۇنىستىك «ئىقىم»نىڭ ئاساسچىلىرى بولغان ماركىسىزم ـ لېنىنىزمنى «ئىنكار قىلىش»، اللەنىڭ قانۇنىدىن پايدىلىنىپ باشقا بىر تۇزۇمگە قايتىش دىگەن گەپ ... مۇشۇ ئىككى خىل تۇزۇم ھازىرقى زامان جاھىلىيىتىگە ھۆكۇمرانلىق قىلىۋاتىدۇ. ئۇلارنىڭ ھازىرقى سىياسي كۇچىنى نەزەردىن ساقىت قىلغاندا، ئەگەر ئۇ ئىككىسى ئېقىم ۋە ئىتىقاد سۇپىتىدە ـ يىمىرىلسە، ئۇنداقتا بوشلۇقنى توشقۇزىدىغان باشقا بىر تۇزۇم بولۇشى كېرەك! ... ئېتىبارغا ئېلىنىدىغىنى سىياسي كۇچ بولماستىن، بەلكى سىياسي كۇچكە ھۆكۇمرانلىق قىلىپ ھايات كۆرسىتىدە ئۇنى غەلىبىگە يېتەكلەيدىغان ئەقىدە بولۇشى كېرەك!
باشقا بىر تۇزۇم دەل ئىسلام!
ئوڭچىللىق ۋە سولچىللىقتا چېكىدىن ئاشقان كاپىتالىزم ۋە كوممۇنىزمدىن كېيىن ئىنسانىيەت تەجرىبە قىلغان، الله «ئىسلام» دەپ ئاتىغان ئوتتۇرا ھال تۇزۇمدىن باشقا يېڭىتۇزۇم مەۋجۇت ئەمەس! بۇ ئوتتۇرال تۇزۇمنىڭ ئاھالىسىنى الله«مۇسۇلمانلار» دەپ ئاتىدى.
«الله سىلەرنى قۇرئاندىن ئىلگىركى كىتابلاردا مۇسۇلمان دەپ ئاتىدى. قۇرئاندىمۇ شۇنداق ئاتىدى. الله پەيغەمبەرنى سىلەرگە گۇۋاھ بولۇشقا، ۋە سىلەرنى كىشىلەرگە گۇۋاھ بولۇشقا تاللىدى.» (22: 77)
«سىلەرنى ئىسلامغا ھىدايەت قىلغىنىمىزدەك، ئۆتكەنكى ئۇممەتلەرگە گۇۋاھچى بولۇشۇڭلار ئۇچۇن ۋە پەيغەمبەرنىڭ سىلەرگە گۇۋاھچى بولۇشى

ئۈچۈن بىز سىلەرنى ياخشى ئۈممەت قىلدۇق .» (2: 143)
ئەنە ئاشۇ ئىنسانىيەتنىڭ اللە تەرەپكە قايتىدىغانلىقىنىڭ بىشارىتى ۋە دەلىلى ، لېكىن بۇ يەردە مۇشۇ دەلىللەردىنمۇ نەچچە ھەسسە ئۈستۈن تۇرىدىغان نەخ «تارىخى» كۆرۈنۈشلەر بار .
يەرشارىنىڭ ھەرقايسى جايلىرىدا اللەنىڭ دىنىغا سۈيقەست قىلىۋاتقان بۇ جاھىلىيەت اللەنىڭ مەسخىرىسىگە ئۇچرىدى .
ئاسىيا ۋە ئافرىقىدىكى ئىسلامغا تاقابىل تۇرۇش ئۈچۈن پۈتۈن كۈچە-نى ئىشقا سېلىپ ، تارىختىن بىرى جاھىلىيەت قوللانغان ئەڭ رەزىل ۋاسىتىلارنى قوللىنىپ ، ئىسلامنى يوقىتىش ئۈچۈن قاتتىق تىرىشچانلىق كۆرسىتىش مەقسىتىدە يەھۇدىي خىرىستىئانلارنىڭ سۈيقەستىنى بىرلەش-تۈرگەن ھازىرقى زامان جاھىلىيىتىنىڭ كاتتىبىشى ئامېرىكىدا - ئامېرىكى-نىڭ دەل ئۆزىدە ۋە ئۇنىڭ كۈچلۈك ئاھالىسى ئوتتۇرىسىدا - ئىسلام ھاكىمىيىتىنى بەرپا قىلىشقا دەۋەت قىلىدىغان ياش ئىسلام ھەرىكىتىنىڭ مەيدانغا كېلىشى بۇ نۇقتىنى تولۇق دەلىللەيدۇ .
اللەنىڭ دىنىغا سۈيقەست قىلغۇچى بۇ دۈشمەنلەرنى اللە ئەنە شۇنداق مەسخىرە قىلىدۇ .
«ئىسلام دۇنياسى»نىڭ ئىچكى قىسمىدا ئىسلامغا قارشى تۇرۇش ۋە اللەنىڭ دىنىغا دەۋەت قىلىدىغان ھەرقانداق ھەرىكەتنى يوقۇتۇش ئۈچۈن يەھۇدىي خىرىستىئانلار قاتتىق تىرىشچانلىق كۆرسەتتى !
ئۇلار ئەگەر ئىسلامنى ئۆزىنىڭ ئەنئەنىۋى ۋە تەنلىرىدە يوقاتساق ، قاچان بولمىسۇن بىر كۈن ئۇيقۇسىدىن ئويغىنىپ ، كىشىنى قورقىتىدىغان قورقۇنچلۇق دۈشمەندىن قۇتۇلىمىز . ئۇلارنىڭ تەختىدە اللە ۋە دىنىنى مەسخىرە قىلىپ ئولتۇرۇمىز ... خۇشاللىقتىن چاۋاك - چالىمىز دەپ ئويلىغان ئىدى .
بىراق ئۇلارنى ھاڭ - تاڭ قالدۇرىدىغان تاسادىبىيلىق دەل ئۇلارنىڭ ھويلىسىدا يۈز بەردى ... بۇ ئۇلارنىڭ ھالاكىتى گەرچە ئۇلار ئاشۇ مۇسۇل-مانلارنى ئۆلتۈرۈش ، ئازابلاش ، تۈرمىگە قاماش ، ۋە سۈرگۈن قىلىش بىلەن جازالاپ ؛ ئۆزلىرى ھۆكۈمرانلىق قىلىۋاتقان تۈرلۈك تەشۋىقات ۋاسى-

تىلىرى بىلەن ھەقىقەتنى بۇرمىلاش ۋە ئۇنىڭدىن نەپرەتلەندۈرۈش ؛ شاللاق-لىقنى كەڭرى تارقىتىش ياكى ئاتالمىش ئىسلام ئەللىرىدە ئۇلار پەيدا قىلغان ۋەزىيەت بىلەن بىللە تەشۋىقاتنى بىرلەشتۈرۈشكە قاتتىق ئۇرۇنۋات-قان بولسىمۇ، بىراق ئۇلار كۈنىسرى ئىشىۋاتقان بۇ خىل ھەرىكەتتىن قانداق قۇتۇلۇشنى بىلمەيدۇ.

مانا بۇلارنىڭ ئۆزىلا اللەنىڭ سۈيقەستچىلەرنى ئاگاھلاندۇرغان جازا-نىڭ نەمۇنىسى.

«ئۇلار سۈيقەست ئىشلەتتى. اللە ئۇلارنىڭ سۈيقەستىنى بەرپات قىل-دى» اللە سۈيقەست قىلغۇچىلارنىڭ جازاسىنى ئوبدان بەرگۈچىدۇر» (3: 54)

«ئۇلار اللەنىڭ مىكرىدىن - تۇيۇقسىز جازالىشىدىن- قورقامدۇ؟ پەقەت زىيان تارتقۇچى قەۋم اللەنىڭ جازاسىدىن ئەنسىرىمەيدۇ.» (98 : 7)

* * *

مانا بۇ ئىنسانىيەت ئىچىدە ئەتە يۈز بىرىش مۇمكىن بولغان نەمۇنە. جاھىلىيەت يەر شارىدا اللەنىڭ دىنىنىڭ ھەربىر سايىسىنى يىراقلاشتۇرۇ-ۋەتتۇق، رەزىل ئۇسۇللار بىلەن دىن ھەققىدىكى تەپەككۇرنى ئىنسانىيەت-نىڭ ئىچىدىن پۈتۈنلەي كۆتۈرىۋەتتۇق دەپ ئويلىدى.

لېكىن ئىنسانلار اللەنىڭ دىنىدىكى ھۆكۈمرانلار ئەمەس!

بۇ بولسا جاھىلىيەتنىڭ يۈرىكىدە ياشاپ ئۇلارنىڭ بارلىق زەھەرلىرىنى يۇتىۋاتقان بىر بۆلۈك كىشىلەر ئۇچۇن ئىلاھى كۆرسەتمىنىڭ مىساللىرىدىن بىر مىسال ... ئۇلار تۇيۇقسىز بۇ زەھەرلەرنى چۆرۈپ تاشلاپ، اللەنى ئىزدەيدۇ ... اللە تەرەپكە مۇسۇلمان بولۇپ يۈزلىنىدۇ.

ئىنسانىيەت ئەتە خىلمۇ - خىل سەۋەبلەر ۋە اللەغا ئېلىپ بارغۇچى تۈرلۈك ئۇسۇللار بىلەن ئۆز يولىدا بۇرۇلۇش ھاسىل قىلىدۇ.

بىز ھەركۈنى گېزىت - ژۇرناللاردا ئۇنىڭ خەۋەرلىرىنى كۆرىۋاتقان

بۇگۇنگە ئوخشاشلا ... ئىشلار اللەغا تولىمۇ ئاسان !

جاھىلىيەتنىڭ ھەر تۈرلۈك سۈيقەستىنى بىتچىت قىلىش اللەغا ھەقىقەتەن ئاسان ! اللە يەرشارىدا ئۆز دىنى ئۈچۈن پىلان تۈزگەن چاغدا ، بۇ سۇيقەستلەرنىڭ ھەممىسى اللەنىڭ نەزىرىدە قىلچە ۋەزنى يوق قۇرۇق كۆپۈكچىلەرگە ئايلىنىدۇ . «اللە خالىغان ئىشنى ئەمەلگە ئاشۇرۇشقا قادىر-دۇر ... لېكىن كىشىلەرنىڭ تولىسى بۇنى بىلمەيدۇ »

* * *

«ئىسلام دۇنياسى »دىكى ئەنئەنىۋى «مۇسۇلمانلار » اللە ئالدىدىكى جازانىڭ ئاقىۋىتىنى ئۈستىگە ئالىدۇ .

ئۆزىنىڭ دىنى خىزمىتىدە بوشاڭلىق قىلىش ... اللە بۇيرىغان توغرا جەمئىيەت بەرپا قىلىشتىن جىم تۇرۇۋېلىش ...نىڭ ئاقىۋىتىنى بەلكى جاھىلىيەتنىڭ كەينىدىن «يۈگرەش » اللەنىڭ دۈشمەنلىرى بىلەن ئېغىز - بۇرۇن يالىشىش ، ھايات چۈشەنچىلىرىنى ئۇلاردىن قوبۇل قىلىپ ، ھەتتا دىنى ئىشلاردا شۇلاردىن نەسىھەت ئېلىش ...نىڭ ئاقىۋىتىنى ...

مەغلۇبىيەت ئاقىۋىتىنى ئۈستىگە ئالىدۇ ... ھېچنەرسە ئۇلارنى اللە-نىڭ ئازابىدىن قۇتقۇزۇپ قالالمايدۇ !

* * *

«مۇسۇلمانلار » ئار - نومۇس ، خارلىق ، نادانلىق ، ئاجىزلىق ۋە بوشاڭلىق ئىچىدە پەرۋاسىز ئۆتۈپ كەتكەن چاغدا ، بۇ خەتەرلىك مەسئۇلىيەت كۆچىيىدۇ ... بىراق ئىنسانىيەت - ئەتە - اللەنىڭ دىنىنى كۈتۈۋېلىش ئۈچۈن تەييارلىق قىلىدۇ .

بۇ دىن ئەتە ئورنىدىن دەس تۇرىدۇ ... ۋاھالەنكى ئىنسانلار ئار - نومۇس ، خارلىق ، نادانلىق ، ئاجىزلىق ۋە بوشاڭلىق ئىچىدە ... ! «بىر مىللەت ئۆزىنىڭ ئەھۋالىنى ئۆزلىرى ئۆزگەرتمىگىچە اللە ئۇلارنىڭ ئەھ-ۋالىنى ئۆزگەرتمەيدۇ »

اللە خارلىق ۋە ھاقارەتكە رازى بولىدىغان ئاجىز پەسەندىلەرنىڭ قولىدا ھەرگىز دىنغا ياردەم بەرمەيدۇ .

بەلكى ئۆز دىنى ئۈچۈن - ئىرادە قىلغان چاغدا - مەسئۇلىيەتنى

ئۈستىگە ئالالايدىغان، ئۇنى ئۆز ماھىيىتى بىلەن ئىجرا قىلىدىغان باشقا بىر قەۋمنى مەيدانغا كەلتۈرىدۇ.

«ئى ئىنسانلار! ئەگەر الله خالىسا، سىلەرنى يوق قىلىپ، ئورنىڭ-لارغا باشقىلارنى كەلتۈرىدۇ. الله بۇنىڭغا قادىردۇر» (4:132)

ئاشۇ ئەنئەنىۋى مۇسۇلمانلار ئەتە نومۇسقا قالىدۇ.… ئۇلار باشقا بىر مىللەتنىڭ اللەنىڭ بايرىقىنى ئېگىز كۆتۈرۈپ مېڭىۋاتقانلىقىنى كۆرگەن چاغدا، ئار – نومۇس ئىچىدە سۈكۈت قىلىشقا مەجبۇر بولىدۇ.

بۇ «مۇسۇلمانلار» ئۇيقۇسىدىن ئويغانسۇن ياكى ئويغانمىسۇن بەربىر ئوخشاش!

ساراڭلارچە سۈيقەست قىلىش اللەنىڭ دىنىغا ھۇجۇم قىلىشنى توختات-سۇن ياكى ساراڭلىق ۋە رەھىمسىزلىكنى كۈچەيتسۇن بەربىر ئوخشاش!

ئىنسان كەلگۈسىدە اللەغا قايتىدۇ.

ئىنسان كەلگۈسىدە ئىمانغا قايتىدۇ.

نۆۋەتتىكى كۇفرى… ئىنسانلارنىڭ ئازاب – ئوقۇبەتلىرى…

شەيتانلارنىڭ زۇلۇم كۈلپەتلىرى… نىڭ كۈچىيىشى بىلەن نۇر مەيدانغا كېلىدۇ…! بۇ نۇرنىڭ يورۇقى زۇلمەتلەر ئىچىدە چاقنايدۇ! اللەنىڭ دىنى كەلگۈسىدە پۈتكۈل دۇنيانى يورىتىدۇ!

بىز بۇ چەكلىك ئۆمرىمىزدە… نۇرنى كۆزىمىز بىلەن كۆرۈشكە مۇيەسسەر بولايلى… ياكى كەلگۈسىدە… يەنە بىر ئەۋلاد كىشىلەر ئۇ نۇرنى كۆرۈشكە مۇۋەپپەق بولسۇن… ھەر ئىككىلىسى بىز ئۈچۈن ئوخ-شاش!

ئىنسان كەلگۈسىدە الله تەرەپكە قايتىدۇ!

ئىنسان كەلگۈسىدە كۈچلۈك ئىمانغا قايتىدۇ!

«كاپىرلار يامان كۆرگەن تەقدىردىمۇ الله ئۆزىنىڭ نۇرىنى مۇكەممەل قىلغۇچىدۇر» (61:7)

ئۇلۇغ الله ھەقىقەتەن راست ئېيتتى!

ئۇلار ـ ئىسلامنى قويۇپ ـ جاھىلىيەتنىڭ ھۆكـۈمـىـنى ئىزدەۋاتامدۇ؟ ھۆكۈمدە اللەدىنمۇ ياخشىراق كىم بار؟

(قۇرئان كەرىم)

定价:15.00 元

قېرىندىشىم! سىز جاھىلىيەتنىڭ نېمە ئىكەنلىكىنى بىلەمسىز؟ ئۇنىڭ دىنىمىزدىكى، تۇرمۇشىمىزدىكى ئىپادىسىنىچۇ؟ بۇلارنى بىلمەكچى بولسىڭىز، مۇممەت قۇتۇپنىڭ دۇنيانى زىل - زىلىگە سالغان مەشھۇر ئەسىرى:

# «20 - ئەسىردىكى جاھىلىيەت»

# كە مۇراجەت قىلىڭ!

باھاسى: 15 سوم